مەھمۇد كاشغەري

# تۈركىي تىللار دىۋانى

## 突厥语大词典

تېكىست
(بىرىنچى كىتاب)

维吾尔文全译本

（上）

«شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىش ھەيئىتى
شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى




مەھمۇد كاشغەري

# تۈركىي تىللار دىۋانى

## 突厥语大词典

### تېكىست

(بىرىنچى كىتاب)

维吾尔文全译本

(上)



«شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىش ھەيئىتى

شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى



图书在版编目(CIP)数据

突厥语大词典:全译本:维吾尔文/麻赫默德·喀什噶里著;《突厥语大词典》审订小组编译. — 乌鲁木齐:新疆人民出版社,2013.9

(新疆文库)

ISBN 978-7-228-16991-7

Ⅰ.①突… Ⅱ.①麻… ②突… Ⅲ.①突厥语—词典 Ⅳ.①H211.36

中国版本图书馆CIP数据核字(2013)第217615号

新疆文库《新疆文库》编辑出版委员会

# 突厥语大词典

维吾尔文全译本(上、下)

编　　译　《突厥语大词典》审订小组
责任编辑　买买提吐尔地·米尔孜艾合买提
责任校对　古丽夏尔·尼格买提
设计总监　宁成春　刘堪海
印制总监　郑　忠
维文标识　买买提·诺比提
书名题写　买买提·诺比提
插图绘画　哈孜·艾买提
纹饰绘画　吐尔逊·哈孜　玉素甫江·达吾提

出　　版　《新疆文库》编辑出版委员会
　　　　　新疆人民出版社
地　　址　乌鲁木齐市解放南路348号
邮　　编　830001
电　　话　(0991)2827472
制　　版　乌鲁木齐吾玛提国际贸易有限公司
印　　刷　中华商务联合印刷(广东)有限公司
版　　次　2015年4月第1版　第1次印刷
开　　本　889毫米×1194毫米　1/16
印　　张　73印张
字　　数　1285千字
印　　数　1-1 500册
定　　价　330.00元(上、下)

《新疆文库》官网网址:http://www.xjwenku.com

# «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىشقا رەھبەرلىك قىلىش گۇرۇپپىسىدىكىلەر

**مەسلىھەتچىلەر:** جاڭ چۈنشيەن، نۇر بەكرى

**گۇرۇپپا باشلىقلىرى:** خۇ ۋېي، لى شۆجۈن

**مۇئاۋىن گۇرۇپپا باشلىقلىرى:** تىلىۋالدى ئابدۇرېشىت، ئەركىن تۇنىياز، جاڭ گۈيتىڭ

**گۇرۇپپا ئەزالىرى:** جىڭ خەييەن، لى چۈنياڭ، لۇ خۇەنبىن، شۇ شياۋنىڭ، چېن يۇمىڭ، ۋەن خەيچۈەن، ئۆمەر ئابدۇللا، خەن زىيۇڭ، تۇرسۇن ئىبراھىم، جاڭ شياۋ-لېي، مەھەممەت ياسىن، شى يۈڭچياڭ، گۈلشەن تۇراخۇن، سۇڭ جېنيا، لى جىدۇڭ، ۋۇ فۇخۇەن، فۇ چۈنلى، چېن تۇڭ، ئازاد سۇلتان، لياۋ يۇنجيەن، ۋەن ۋېيپىڭ، جاڭ شىنتەي، ئابدۇراخمان ئەبەي، تاشپولات تېيىپ، شارىپقان ئابدالى، ۋۇ جىچياڭ، چېن جيەنپىڭ، خۇ شىشىن

# «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىشقا رەھبەرلىك قىلىش ئىشخانىسىدىكىلەر

**مۇدىرى:** شى يۈڭچياڭ (قوشۇمچە)
**مۇئاۋىن مۇدىرلىرى:** گۈلشەن تۇراخۇن (قوشۇمچە)، مىجىت قادىر، سېرىك بالشات، خۇاڭ شياۋشىن، رېن چېڭ

# «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىش ھەيئىتىدىكىلەر

**مۇدىرى:** جاڭ گۇيتىڭ

**مۇئاۋىن مۇدىرلىرى:** شى يۈڭچياڭ، گۇلشەن تۇراخۇن، مىجىت قادىر، ليۇ بىن
خۇاڭ شياۋشىن، جاڭ شىنتەي، ئابدۇراخمان ئەبەي، تيەن
ۋېيجياڭ، قابدەن قادىر

**ھەيئەت ئەزالىرى:** يۇ جىيۇڭ، ماكېلېك ئۆمەرباي، ماخمۇت ئابدۇۋەلى، ما پىنيەن، ما شيۇڭفۇ، ۋاڭ بو، نيۇ رۇجى، دەنبى، ئېلى غوپۇر، ئەركىن ئىمىنىنىياز، ئەركىن قادىر، زامىر سەيدۇللا، سۇڭ دۇگمېي، لا دىشېڭ، چى چىڭشۇن، ئىھسان ئىمىن، ئىدرىس ئابدۇرۇسۇل، مەھەممەت سەلەي، جى داچۇن، لى جىليەن، لى ۋېيچىڭ، ۋۇ جىچياڭ، ۋۇ فۇخۇەن، بېكسۇلتان كاسېي، مياۋ فۇشېڭ، مېڭ نەن، چېن شىمىڭ، چېن تۇڭ، ئابلىمىت ئەھەد، ئارسلان ئابدۇللا، ئازاد سۇلتان، جۇ شۇەن، جۇ جۇنلىن، خۇ شىشىن، شيۇ جۇگيى، شى شىنرۇڭ، يۇ بىڭشى، خې لىڭ، جيامچا، جيا سۇڭجياڭ، جاقىپ مىرزاقان، غەيرەتجان ئوسمان، گاۋ جيەنلۇڭ، گاۋ جيەن، گۇەن شۇشىن

**خىزمەتچىلەر:** شى ياكاڭ، نيې گۇاڭيۇ، ليۇ ۋېيلى، جاڭ شىنگې، جىڭ لۇجۇۋ، گۇلباھار ئەخەت، ليۇ شىڭ، گۇ چۇنخۇ

(خەنزۇچە فامىلە خەت سىزىقىنىڭ ئاز ـ كۆپلۈكى بويىچە تىزىلدى)

# 出版说明

盛世修典，是我国优秀的文化传统。编辑出版《新疆文库》是新疆历史上规模最大的一项文化基础工程，是一项里程碑式的文化德政工程，也是一项文化自信工程，是目前新疆经济社会发展欣欣向荣、繁荣昌盛的体现。

编辑出版《新疆文库》是贯彻党的十八大和十七届六中全会及自治区第八次党代会精神的重大举措。对于落实“以现代文化为引领”的战略方针，有效发挥出版物在民族文化积累、文明传承、知识创新中的重要作用；对于引导各族干部群众，特别是青少年正确了解认识新疆历史、民族发展史、宗教演变史，自觉维护祖国统一，加强民族团结，努力培育“爱国爱疆、团结奉献、勤劳互助、开放进取”的新疆精神；对于传承中华民族优秀文化和新疆民族优秀文化，推动新疆文化大发展、大繁荣，更好地服务于新疆跨越式发展和长治久安；对于丰富完善中华文化宝库都具有重要意义。

一、《新疆文库》编辑出版的宗旨和目的是坚持社会主义先进文化的前进方向，通过对新疆自古以来文化经典力作大规模、系统化地挖掘、收集、整理，全面、客观、真实地反映新疆文化发展的全貌。以科学翔实的史料、资料确证新疆自古以来就是祖国大家庭的重要成员，使世人和后人全面了解新疆独特的地域文化，使新疆优秀文化传播世界、流播后世。同时反映新疆作为古代“丝绸之路”枢纽地区，对世界东西方文化交流交融做出的重要贡献；反映新疆作为现代文化蓬勃发展的新兴地区所具有的丰富多彩的文化生态；反映新疆文化从属于中华整体文化的“一体多元”的显著特征。

二、《新疆文库》编辑出版的基本原则是：维护国家统一、促进

民族团结；尊重历史、新疆特色；古今中外、兼收并蓄；面向世界、面向未来；先易后难、循序渐进；统一领导、统一管理。

三、《新疆文库》收集整理汉、维吾尔、哈萨克、蒙古、柯尔克孜、锡伯文（目前新疆主要的出版物文字）等文字（包括其古代文字）的文献作品，以纸介质版和数字版两种形式，主要择优出版自古以来至1949年10月1日(即中华人民共和国成立)之前有关新疆的哲学和社会科学、历史地理、文学艺术、科学技术、综合等类别的历史文献、古籍资料等，1949年10月以后已出版的新疆古代、近代史的有特别重要社会历史文化价值的研究著述经专家评审鉴定后也有收入，原则上不组织新的专门约稿。《新疆文库》拟包涵约1000册（卷），其中汉文文献约600册（卷），少数民族文献约400册（卷）。

四、《新疆文库》入选文献的标准：

1. 符合上述规定的入编基本原则和内容要求；

2. 具有重大历史文化社会影响和价值的；

3. 需要保护濒临消亡或亟待抢救发掘的；

4. 对研究新疆历史文化发展具有重大参考研究价值的；

5. 对新疆各民族文化具有传播、传承作用的。

五、《新疆文库》对自古以来已经出版的优秀经典文献作品进行广泛搜集、整理、集成，使零散的优秀作品系统化、规范化。对散失在民间社会上、具有历史价值的优秀文化遗产给予抢救、挖掘整理，使之重现光芒。原文是使用不同历史时期少数民族语言文字撰就的古籍，维持原貌，不另行组织翻译，列入文库影印编辑出版。

六、 参考其它文库编辑体例，结合新疆特有的多民族、多语种、多元文化的特点，为体现文库的学术性、经典性、科学性，《新疆文库》选收作品分甲、乙、丙、丁四部和附录，下按民族文种分，每文种内按时代顺序编排。

**甲部** 新疆各民族经典力作。主要收录新疆各民族优秀文化典籍和文学名著的优秀汉译本、民文译本等。

**乙部** 新疆珍贵史籍和史料。包括正史中有关新疆的内容，其他大型历史文献和类书中有关新疆的内容，汇辑成册收入，还有史籍、档案、地方志等。

**丙部** 新疆历代各类人物文集、传记。

**丁部** 综合性和专题性著述集。综合反映新疆地缘优势和

民族特色，表现和深入研究新疆各民族历史、文化、科技、民俗、风物和民间文学等内容的作品集。现代有地域特色的优秀著作、译著等酌情收入。

为反映新疆地方文献的全貌，编辑《新疆历史文献古籍要目辑录》或未列入文库作品在内的《〈新疆文库〉存目图书》，作为“附录”列入文库出版。

七、 本文库为便于读者对照考证研究，对经典作品的少数民族文字、汉文译本都有收入。少数民族文作品收入了经专家评审出的最原始或最完整的版本，汉文收入经专家评审出的译文最好的版本

八、 本文库对建国60多年来国内各出版社已整理出版有关新疆的优秀古代、近代作品优先予收入。

九、 本文库对建国60多年来尚未整理出版而有重要社会历史价值的新疆地方文献中的孤本、善本优先予收入。

十、 本文库所收文献多为易获取的优秀版本。

十一、 本文库入库文献采用原本还是校注本，一般根据专家评审出的原本和校注本的质量而定。

十二、 本文库对内容相同或重复的需要补充合并的书目为尽可能完整，进行了必要的补充合并。

十三、 本文库对部头较大的书，如文集或方略，只选取与新疆有关的内容单独入库。

十四、 本文库在部分书目入库时做了必要的技术处理。

《新疆文库》的编辑出版是一项在新疆史无前例、历时持久、规模宏大的出版工程，由于缺乏经验和限于编选者的学术、业务水平，失当之处在所难免。敬请社会各界批评指正。

**《新疆文库》编辑出版委员会**

二〇一二年七月三十一日

# نەشر قىلىنىشى ھەققىدە

ئاسايىشلىق دەۋردە يۈتۈك ـ رىسالىلەرنى رەتلەش ــ ئېلىمىزنىڭ ئېسىل مەدەنىيەت ئەنئەنىسى. «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىش شىنجاڭ تارىخىدىكى كۆلىمى ئەڭ چوڭ بولغان بىر تۈرلۈك مەدەنىيەت ئۇل قۇرۇلۇشى، دەۋر بۆلگۈچ ئەھمىيەتكە ئىگە مەدەنىيەت ساخاۋەتچىلىكى قۇرۇلۇشى، شۇنداقلا مەدەنىيەتتە ئۆزىگە ئىشىنىش قۇرۇلۇشى بولۇپ، نۆۋەتتىكى شىنجاڭنىڭ ئىقتىسادىي، ئىجتىمائىي تەرەققىياتىنىڭ تازا گۈللەنگەن ۋە يۈكسىلىپ ئاۋاتلاشقانلىقىنىڭ ئىپادىسى.

«شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىش، پارتىيە 18 ـ قۇرۇلتىيى ۋە پارتىيە 17 ـ نۆۋەتلىك مەركىزىي كومىتېتى 6 ـ ئومۇمىي يىغىنى ۋە ئاپتونوم رايوننىڭ 8 ـ قېتىملىق پارتىيە قۇرۇلتىيى روھىنى ئىزچىللاشتۇرۇشتىكى مۇھىم تەدبىر. ئۇ «زامانىۋى مەدەنىيەتنى يېتەكچى قىلىش» ئىستراتېگىيەلىك فاڭجېننى ئىزچىللاشتۇرۇپ، نەشر بۇيۇملىرىنىڭ مىللىي مەدەنىيەتنى توپلاش، ئۇنىڭغا مەدەنىي ۋارىسلىق قىلىش ۋە بىلىمدە يېڭىلىق يارىتىشتىكى مۇھىم رولىنى ئۈنۈملۈك جارى قىلدۇرۇشتا، ھەر مىللەت كادىر ـ ئاممىسى، بولۇپمۇ ياش ـ ئۆسمۈرلەرنى شىنجاڭ تارىخىنى، مىللەتلەرنىڭ تەرەققىيات تارىخىنى، دىنىنىڭ ئۆزگىرىش تارىخىنى توغرا تونۇپ، ئاڭلىق ھالدا ۋەتەننىڭ بىرلىكىنى قوغداشقا، مىللەتلەر ئىتتىپاقلىقىنى كۈچەيتىشكە، تىرىشىپ «ۋەتەننى، شىنجاڭنى سۆيۈش، ئىتتىپاقلىشىپ تۆھپە قوشۇش، تىرىشىپ ئۆزئارا ياردەملىشىش، ئېچىۋېتىپ ئالغا ئىنتىلىش»تەك شىنجاڭ روھىنى يېتىلدۈرۈشكە يېتەكلەشتە، جۇڭخۇا مىللەتلىرىنىڭ ئېسىل مەدەنىيىتى ۋە شىنجاڭنىڭ مۇنەۋۋەر مىللىي مەدەنىيىتىگە ۋارىسلىق قىلىپ، شىنجاڭ مەدەنىيىتىنىڭ كۈچلۈك راۋاجلىنىشىنى ۋە گۈللىنىشىنى ئىلگىرى سۈرۈپ، شىنجاڭنىڭ ھالقىما تەرەققىياتى ۋە ئۇزاق ئەمىنلىكىگە تېخىمۇ ياخشى خىزمەت قىلىشتا، جۇڭخۇا مەدەنىيەت خەزىنىسىنى بېيىتىپ مۇكەممەللەشتۈرۈشتە ئىنتايىن مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە.

1. «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىشنىڭ يېتەكچى ئىدىيەسى ۋە مەقسىتى: سوتسىيالىستىك ئىلغار مەدەنىيەتنىڭ ئىلگىرىلەش يۆنىلىشىدە چىڭ تۇرۇپ، شىنجاڭنىڭ تارىختىن بۇيانقى نادىر مەدەنىيىتى، كىلاسسىك ئەسەرلىرىنى چوڭ كۆلەملىك،

سىستېمىلىق قېزىش، توپلاش، رەتلەش ئارقىلىق، شىنجاڭنىڭ مەدەنىيەت تەرەققىياتىنىڭ ئومۇمىي قىياپىتىنى تولۇق، ئوبيېكتىپ، راستچىللىق بىلەن ئەكس ئەتكۈزۈش؛ ئىلمىي بولغان ئەتراپلىق ۋە ھەقىقىي تارىخىي ماتېرىياللار ئارقىلىق شىنجاڭنىڭ قەدىمدىن ئۇلۇغ ۋەتىنىمىزنىڭ ئايرىلماس بىر قىسمى ئىكەنلىكىنى دەلىللەش؛ ھۆججەت ـ مەلۇماتلار ئارقىلىق بۈگۈنكىلەر ۋە كېيىنكىلەرگە شىنجاڭنىڭ ئۆزىگە خاس يەرلىك مەدەنىيىتىنى دۇنياغا تارقىتىش، كېيىنكىلەرگە يەتكۈزۈش؛ شۇنىڭ بىلەن بىللە شىنجاڭنىڭ قەدىمكى يىپەك يولىنىڭ تۈگۈنى بولۇش سۈپىتى بىلەن شەرق بىلەن غەربنىڭ مەدەنىيەت ئالماشتۇرۇشىغا قوشقان مۇھىم تۆھپىسىنى نامايان قىلىش؛ شىنجاڭنىڭ زامانىۋى مەدەنىيەت جۇش ئۇرۇپ راۋاجلانغان، يېڭى، گۈللەنگەن رايون بولۇشىدىكى مول ھەم رەڭگارەڭ مەدەنىيەت ئېكولوگىيەسىنى نامايان قىلىش؛ شىنجاڭ مەدەنىيىتىنىڭ بىر پۈتۈن جۇڭخۇا مەدەنىيىتىگە تەۋە بولغان «بىر گەۋدە، كۆپ مەنبەلىك» روشەن ئالاھىدىلىكىنى نامايان قىلىش.

2. «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىشنىڭ ئاساسىي پىرىنسىپى: دۆلەتنىڭ بىرلىكىنى قوغداپ، مىللەتلەر ئىتتىپاقلىقىنى ئىلگىرى سۈرۈش؛ تارىخقا، شىنجاڭنىڭ ئالاھىدىلىكىگە ھۆرمەت قىلىش؛ قەدىمدىن بۈگۈنگىچە، جۇڭگودىن چەت ئەلگىچە بولغان ئەسەرلەرنىڭ ھەممىسىنى كىرگۈزۈش؛ دۇنياغا، كەلگۈسىگە يۈزلىنىش؛ ئاۋۋال ئاسانلىرىنى، كېيىن قىيىنلىرىنى تەرتىپ بويىچە تەدرىجىي ئىشلەش؛ بىرتۇتاش رەھبەرلىك قىلىش، بىرتۇتاش باشقۇرۇش.

3. «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»گە ئۇيغۇرچە، خەنزۇچە، قازاقچە، موڭغۇلچە، قىرغىزچە، شىبەچە يېزىقلار (ھازىر شىنجاڭدىكى ئاساسلىق نەشر بۇيۇملىرى يېزىقلىرى)دىكى (ئۇلارنىڭ قەدىمكى يېزىقلىرىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ) مەدەنىيەت يازما يادىكارلىقلىرى كىرگۈزۈلۈپ، باسما نۇسخا ۋە رەقەملىك (ئېلېكترونلۇق) نۇسخىدىن ئىبارەت ئىككى خىل شەكىلدە نەشر قىلىنىدى. ئاساسلىقى قەدىمدىن تارتىپ 1949 ـ يىلى 10 ـ ئاينىڭ 1 ـ كۈنىگىچە (جۇڭخۇا خەلق جۇمھۇرىيىتى قۇرۇلغانلىقىغا قەدەر) بولغان شىنجاڭنىڭ پەلسەپە ۋە ئىجتىمائىي پەن، تارىخ ـ جۇغراپىيە، ئەدەبىيات ـ سەنئەت، پەن ـ تېخنىكا ۋە ئۇنىۋېرسال ساھەلىرىگە دائىر تارىخىي يادىكارلىقلار، قەدىمىي كىتاب ـ ماتېرىياللار تاللاپ كىرگۈزۈلدى. 1949 ـ يىلى 10 ـ ئايدىن كېيىن نەشر قىلىنغان شىنجاڭنىڭ قەدىمكى ۋە يېقىنقى زامان تارىخىدىكى ئالاھىدە مۇھىم ئىجتىمائىي، تارىخىي مەدەنىيەت قىممىتىگە ئىگە تەتقىقات ئەسەرلىرىمۇ مۇتەخەسسىسلەرنىڭ باھالاپ بېكىتىشىدىن ئۆتكەندىن كېيىن تاللاپ كىرگۈزۈلدى، پىرىنسىپ جەھەتتىن يېڭىدىن مەخسۇس ئەسەر ئۇيۇشتۇرۇلمىدى. «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى» تەخمىنەن 1000 كىتاب (توم) بولۇپ، خەنزۇچە يادىكارلىقلار تەخمىنەن

600 كىتاب (توم)، ئاز سانلىق مىللەت يېزىقىدىكى يادىكارلىقلار تەخمىنەن 400 كىتاب (توم) بولدى.

4. «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»گە كىرگۈزۈلگەن يادىكارلىقلارنى تاللاش ئۆلچىمى:

1) يۇقىرىدا بېكىتىلگەن ئاساسىي پىرىنسىپ ۋە مەزمۇن تەلەپلىرىگە ئۇيغۇن بولغانلار؛

2) زور تارىخىي مەدەنىيەت قىممىتى ۋە ئىجتىمائىي تەسىرى بارلار؛

3) قوغداش زۆرۈر بولغان، يوقىلىش گىردابىغا بېرىپ قالغان ياكى جىددىي قېزىپ قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك بولغانلار؛

4) شىنجاڭنىڭ تارىخىي مەدەنىيەت تەرەققىياتىنى تەتقىق قىلىشتا زور پايدىلىنىش قىممىتىگە ئىگە بولغانلار؛

5) شىنجاڭدىكى ھەرقايسى مىللەتلەرنىڭ مەدەنىيىتىنى تارقىتىش ۋە ئۇنىڭغا ۋارىسلىق قىلىش رولىغا ئىگە بولغانلار.

5. «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»دە تارىختىن بۇيان نەشر قىلىنغان مۇنەۋۋەر كىلاسسىك يادىكارلىقلارنى كەڭ توپلاپ، رەتلەپ، يىغىپ، تارقىلىپ كەتكەن مۇنەۋۋەر ئەسەرلەر سىستېمىلاشتۇرۇلدى، قېلىپلاشتۇرۇلدى. خەلق ئارىسىدا، جەمئىيەتتە چېچىلىپ يۈرگەن تارىخىي قىممەتكە ئىگە مۇنەۋۋەر مەدەنىيەت مىراسلىرى قۇتقۇزۇلدى، قېزىپ رەتلەندى، ئۇلار قايتا جۇلالاندۇرۇلدى ۋە ئەسلىي ئارگىنالى ئوخشاشمىغان تارىخىي دەۋرلەردىكى ئاز سانلىق مىللەت يېزىقلىرىدا يېزىلغان قەدىمكى ئەسەرلەرنىڭ ئەسلىي ھالىتى ساقلاپ قېلىنىپ، ئۇلار ئايرىم تەرجىمە قىلىشقا ئۇيۇشتۇرۇلماستىن، مەجمۇئەنىڭ سۈرەتكە ئېلىپ بېسىپ نەشر قىلىش تۈرىگە كىرگۈزۈلدى.

6. باشقا مەجمۇئەلەرنىڭ تۈزۈلۈش شەكلىدىن پايدىلىنىپ، شىنجاڭنىڭ ئۆزىگە خاس بولغان كۆپ مىللەتلىك، كۆپ تىللىق، كۆپ مەنبەلىك مەدەنىيەت ئالاھىدىلىكىگە بىرلەشتۈرۈپ، مەجمۇئەنىڭ ئىلمىيلىكى، كىلاسسىكلىقى، تەرتىپلىكلىكىنى گەۋدىلەندۈرۈش ئۈچۈن، «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»گە تاللانغان ئەسەرلەر ئا، ئە، ب، پ دىن ئىبارەت تۆت قىسىم ۋە قوشۇمچە قىسىمغا ئايرىلدى، ئۇنىڭدىن كېيىن يەنە مىللىي يېزىقلار بويىچە ئايرىلىپ، ھەرقايسى يېزىق تۈرى ئىچىدە ۋاقىت تەرتىپى ئاساسىدا رەتكە تىزىلدى.

ئا قىسىم: شىنجاڭدىكى ھەرقايسى مىللەتلەرنىڭ نادىر كىلاسسىك ئەسەرلىرى. بۇنىڭغا ئاساسلىقى شىنجاڭدىكى ھەرقايسى مىللەتلەرنىڭ مەدەنىيىتىگە دائىر مۇنەۋۋەر قەدىمكى ئەسەرلەرنى ۋە ئەدەبىي ئەسەرلەرنىڭ مۇنەۋۋەر خەنزۇچە تەرجىمىلىرى، ئاز سانلىق مىللەتلەر تىل ـ يېزىقىدىكى تەرجىمىلىرى قاتارلىقلار كىرگۈزۈلدى.

ئە قىسىم: شىنجاڭنىڭ قىممەتلىك تارىخىي ئەسەرلىرى ۋە تارىخ ماتېرىياللىرى. بۇنىڭغا

رەسمىي تارىخنامىلەردىكى شىنجاڭغا مۇناسىۋەتلىك مەزمۇنلار، باشقا چوڭ تىپتىكى تارىخىي يادىكارلىقلار ۋە تۈرلەر بويىچە يېزىلغان پۈتۈك ـ دەستۇرلاردىكى شىنجاڭغا دائىر مەزمۇنلار توپلاپ كىتاب قىلىنىپ كىرگۈزۈلدى، يەنە تارىخىي ئەسەر، ئارخىپ، تەزكىرە قاتارلىقلارمۇ كىرگۈزۈلدى؛

ب قىسىم: شىنجاڭ تارىخىدىكى تۈرلۈك شەخسلەر توپلىمى، شەخسلەرنىڭ تەرجىمىھاللىرى؛

پ قىسىم: ئۇنىۋېرسال ئەسەرلەر مەخسۇس ئەسەرلەر توپلىمى، شۇنداقلا شىنجاڭنىڭ رايون ئەۋزەللىكى ۋە مىللىي ئالاھىدىلىكىنى ئۇنىۋېرسال ئەكس ئەتكۈزگەن، شىنجاڭدىكى ھەر مىللەتنىڭ تارىخى، مەدەنىيىتى، پەن ـ تېخنىكىسى، ئۆرپ ـ ئادىتى، تىرىكچىلىك مۇھىتى ۋە خەلق ئەدەبىياتى قاتارلىق مەزمۇنلارنى ئەكس ئەتكۈزگەن، ئۇلارنى چوڭقۇر تەتقىق قىلغان ئەسەرلەر توپلىمى. بۇنىڭغا ھازىرقى دەۋردىكى رايون ئالاھىدىلىكىگە ئىگە مۇنەۋۋەر ئەسەرلەر، تەرجىمە ئەسەرلەر ئەھۋالغا قاراپ كىرگۈزۈلدى.

شىنجاڭنىڭ يەرلىك مەدەنىيەت يادىكارلىقلىرىنىڭ ئومۇمىي ئەھۋالىنى ئەكس ئەتكۈزۈش ئۈچۈن، «شىنجاڭنىڭ تارىخىي يادىكارلىقلىرى ـ قەدىمكى ئەسەرلەر مۇندەرىجىسى» ياكى مەجمۇئەگە كىرگۈزۈلمىگەن ئەسەرلەرنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان ««شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى›گە توپلانغان كىتابلار كاتولوگى» تۈزۈلۈپ، مەجمۇئەنىڭ «قوشۇمچە»سى سۈپىتىدە نەشر قىلىنىدى.

7. ئوقۇرمەنلەرنىڭ سېلىشتۇرۇپ تەتقىق قىلىشىغا قولايلىق بولۇش ئۈچۈن، مەزكۇر مەجمۇئەگە كىلاسسىك ئەسەرلەرنىڭ ئاز سانلىق مىللەت يېزىقىدىكى نۇسخىسى بىلەن خەنزۇچە تەرجىمىسى بىردەك كىرگۈزۈلدى. ئاز سانلىق مىللەت يېزىقىدىكى ئەسەرلەرنىڭ مۇتەخەسسىسلەر باھالاپ بېكىتكەن ئەڭ دەسلەپكى ياكى ئەڭ مۇكەممەل نۇسخىسى، خەنزۇچىسىنىڭ مۇتەخەسسىسلەر باھالاپ بېكىتكەن ئەڭ ياخشى تەرجىمە نۇسخىسى ئېلىنىدى.

8. بۇ مەجمۇئەگە دۆلەت قۇرۇلغان 60 يىلدىن بۇيان دۆلىتىمىزدىكى ھەرقايسى نەشرىياتلار رەتلەپ نەشر قىلغان قەدىمكى ۋە يېقىنقى زاماندىكى مۇنەۋۋەر ئەسەرلەر ئاۋۋال كىرگۈزۈلدى.

9. بۇ مەجمۇئەگە دۆلەت قۇرۇلغان 60 يىلدىن بۇيان تېخى رەتلەپ نەشر قىلىنمىغان، ئەمما مۇھىم ئىجتىمائىي، تارىخىي قىممەتكە ئىگە بولغان شىنجاڭنىڭ يەرلىك يازما يادىكارلىقلىرىنىڭ بىرلا نۇسخىسى بار يەككە نۇسخىلىقلىرى ۋە مۇكەممەل نادىر نۇسخىلىقلىرى ئاۋۋال كىرگۈزۈلدى.

10. بۇ مەجمۇئەگە كىرگۈزۈلگەن يادىكارلىقلارنىڭ كۆپىنچىسى ئەڭ ئاسان ئېرىشكىلى

بولىدىغان مۇنەۋۋەر نۇسخىلاردۇر.

11. بۇ مەجمۇئەگە كىرگۈزۈلگەن يازما يادىكارلىقلارنىڭ ئەسلىي نۇسخىسى ئاساس قىلىنىپ تاللاندى ياكى تۈزىتىلگەن ئىزاھلىق نۇسخىسىنى تاللاشتا، ئادەتتە مۇتەخەسسىسلەر باھالىغان ئەسلىي نۇسخىسى بىلەن تۈزىتىلگەن ئىزاھلىق نۇسخىسىنىڭ سۈپىتىگە قاراپ تاللاندى.

12. بۇ مەجمۇئەدە مەزمۇنى ئوخشاش ياكى تەكرار بولۇپ، ئۆزئارا تولۇقلاپ بىرلەشتۈرۈشكە تېگىشلىك كىتابلار ئىمكانىيەتنىڭ بارىچە مۇكەممەللەشتۈرۈلۈپ، زۆرۈر بولغان تولۇقلاشلار ئارقىلىق بىرلەشتۈرۈۋېتىلدى.

13. بۇ مەجمۇئەگە ئومۇمىي ھەجمى نىسبەتەن چوڭ بولغان كىتابلار، مەسىلەن، ئەدەبىي توپلاملار ياكى پىلان، پىروگراما توپلاملىرى قاتارلىقلارنىڭ پەقەت شىنجاڭغا مۇناسىۋەتلىك مەزمۇنلىرىلا تاللىنىپ ئايرىم كىتاب قىلىپ كىرگۈزۈلدى.

14. بىر قىسىم كىتابلار بۇ مەجمۇئەگە كىرگۈزۈلگەندە زۆرۈر تېخنىكىلىق بىر تەرەپ قىلىنىشتىن ئۆتكۈزۈلدى.

«شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نىڭ تۈزۈلۈپ نەشر قىلىنىشى شىنجاڭ تارىخىدا ئىلگىرى بولۇپ باقمىغان، تارىخىي دەۋرى ئۇزاق، كۆلىمى چوڭ بولغان نەشر قۇرۇلۇشى، تەجرىبىلەرنىڭ كەملىكى ۋە تۈزگۈچىلەرنىڭ ئىلمىي، كەسپىي سەۋىيەسىنىڭ چەكلىكلىكى تۈپەيلىدىن بەزى نۇقسانلاردىن خالىي بولۇش تەس. جەمئىيەتتىكى ھەر ساھە زاتلارنىڭ تەنقىدىي تۈزىتىش بېرىشىنى سورايمىز.

«شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىش ھەيئىتى

2012 - يىل 7 - ئاينىڭ 31 - كۈنى

# 总　　序

张春贤*

“盛世修典籍，太平纂鸿帙”是中华民族的优秀文化传统。2011年，中共新疆维吾尔自治区委员会和新疆维吾尔自治区人民政府决定编辑出版大型文献丛书《新疆文库》，启动了新疆历史上由政府主导和组织的规模最大的文化出版工程。这是进一步推动社会主义文化大繁荣大发展的重要举措，对于进一步向世人展示中华民族文化积累、推进中华文明传承、促进中华民族文化创新，具有重大意义。同时，对于帮助国内外全面了解古代西域和深入认识今日新疆，也必将发挥重要作用。

新疆是我们伟大祖国的一块宝地。“一体多元”是中华文明、更是新疆文化的突出特征，也是当代新疆能够从容面对“经济全球化”的文化优势所在。古代新疆曾经是人类四大文明——中华文明、印度文明、阿拉伯—波斯文明和希腊文明的交汇之地，被人们视为保存和展示人类“文化多样性”的博物馆。在这块异彩纷呈的历史文明交汇区，中华文明以其“有容乃大”的开放博大胸怀，广纳博取、包容吸收，接受不同文明的滋养，丰富壮大了自身，形成了“一体多元”的文化格局。编辑出版《新疆文库》，就是通过对新疆久远厚重、丰富多样的文化遗产开展一次大规模挖掘、收集和系统整理出版，展现新疆历史文化积累的规模和从属于中华文明的“一体多元”特征；展现新疆作为我国历史文化资源大区的概貌；展现新疆作为古丝绸之路枢纽地区对中外文化乃至东西方文明交流做出的杰出贡献；展现新疆作为现代文化蓬勃发展的新兴地区所依托的丰富厚重的文化生态基础。

我们党历来主张，对待历史文化遗产，要坚持辩证唯物主义和历史唯物主义的基本立场，坚持批判地继承人类文明一切有益成果的基本原则，坚持为中国特色社会主义服务和为人民服务的方向，坚持“古为今用、洋为中用”和“百花齐放、百家争鸣”的方针。《新疆文库》体现文明守护和文化传承功能，为新疆实现现代化提供关

于变化变革的历史启迪，激发人们关于历史进步和社会发展的现实思考。我们对新疆“一体多元”文化遗产的系统梳理，必将对建设、发展和繁荣中国特色社会主义文化，促进整个现代化事业的发展，发挥承前启后的重要作用。

2010年，中央召开新疆工作座谈会以后，为加快推进新疆现代化建设的跨越式发展和实现长治久安，自治区提出了“以现代文化为引领”的战略选择。现代文化的内涵主要是现代知识、现代观念、现代制度，包括现代科学技术、现代生产方式、现代生活方式、现代艺术等。现代文化的核心就是引领人们在社会主义现代化建设中实现人的现代化和自由而全面的发展。《新疆文库》的编辑出版，为现代文化在新疆的繁荣提供了发展的历史根基、传承和提升的历史依据。了解历史，是为了更加自觉地创造美好未来。历史是一面镜子，鉴古而知今。坚持继承和创新的辩证统一，挖掘和继承传统文化的精华，创造性吸收和融合世界优秀文化成果，并不断与当代社会相适应、与现代文明相协调，实现优秀传统文化和时代发展要求的有机结合，实现各民族文化、新疆地域文化和现代文明的交相辉映、融汇奔流，正是编辑出版《新疆文库》的根本宗旨。希望《新疆文库》的编辑出版，有助于人们在漫长历史长河中回溯中华民族强大向心力和凝聚力的共同民族精神本源，树立和巩固科学的世界观和人生观，自觉地塑造具有世界眼光、开放思维、奋力追求历史进步、懂得尊重差异、包容多样、相互欣赏的现代人格，树立高度的文化自觉和文化自信，大力发展一体多元、融合开放、具有新疆特色的现代文化。

天山南北万象新，当代丝路竞春晖。以中央新疆工作座谈会为标志，当代新疆文化已经从新的发展起点迈步，进入了新的发展阶段。当今世界仍旧处在大发展大变革大调整时期，在综合国力竞争中，文化的地位和作用更加凸显。同时，在维护国家文化安全方面，新疆负有特殊重要和艰巨的任务。面对着机遇和挑战并存的局面，在当前和今后一个时期，我们要牢牢把握新时期新阶段经济社会发展新要求，努力回应各族人民精神文化生活新期待，变化变革、传承创新，不断开创文化发展新局面，为增强国家文化软实力、增强中华文化国际影响力做出新疆应有的贡献。

* 作者系中共中央政治局委员、新疆维吾尔自治区党委书记

# كىرىش سۆز

جاڭ چۈنشيەن*

«ئاسايىشلىق دەۋردە پۈتۈك - رىسالىلەرنى رەتلەپ، دەستۇر - كالاملارنى كامالىغا يەتكۈزۈش» جۇڭخۇا مىللەتلىرىنىڭ ئېسىل مەدەنىيەت ئەنئەنىسى. ج ك پ شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق كومىتېتى بىلەن شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق خەلق ھۆكۈمىتى 2011 - يىلى چوڭ تىپتىكى يازما يادىكارلىقلار مەجمۇئەسى — «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىشنى قارار قىلىپ، شىنجاڭ تارىخىدىكى ھۆكۈمەت بېتەكچىلىك قىلغان ۋە تەشكىللىگەن كۆلىمى ئەڭ چوڭ بولغان مەدەنىيەت يازما يادىكارلىقلىرىنى نەشر قىلىش قۇرۇلۇشىنى باشلىدى. بۇ سوتسىيالىستىك مەدەنىيەتنى زور كۈچ بىلەن گۈللەندۈرۈش ۋە راۋاجلاندۇرۇشقا تۈرتكە بولىدىغان مۇھىم تەدبىر بولۇپ، جۇڭخۇا مىللەتلىرىنىڭ مەدەنىيەت جۇغلانمىسىنى جاھان ئەھلىگە يەنىمۇ ئېنىق نامايان قىلىش، جۇڭخۇا مەدەنىيىتىگە ۋارىسلىق قىلىشنى ئىلگىرى سۈرۈش ۋە جۇڭخۇا مىللەتلىرىنىڭ مەدەنىيەتتە يېڭىلىق يارىتىشنى ئىلگىرى سۈرۈشتە ناھايىتى زور ئەھمىيەتكە ئىگە بولۇپلا قالماستىن، يەنە دۆلەت ئىچى - سىرتىدىكىلەرنىڭ قەدىمكى غەربىي يۇرتنى ئەتراپلىق تونۇشى ۋە بۈگۈنكى شىنجاڭنى چوڭقۇر چۈشىنىشىدىمۇ مۇھىم رول ئوينايدۇ.

شىنجاڭ ئۇلۇغ ۋەتىنىمىزنىڭ گۆھەر زېمىنى. «بىر گەۋدە، كۆپ مەنبەلىك» بولۇش جۇڭخۇا مەدەنىيلىكى، بولۇپمۇ شىنجاڭ مەدەنىيىتىنىڭ گەۋدىلىك ئالاھىدىلىكى، شۇنداقلا بۈگۈنكى شىنجاڭنىڭ «ئىقتىسادنىڭ دۇنياۋىلىشىشى»غا بىمالال يۈزلىنەلىشىدىكى مەدەنىيەت ئەۋزەللىكىدۇر. قەدىمكى شىنجاڭ ئىنسانىيەتنىڭ تۆت چوڭ مەدەنىيلىكى — جۇڭخۇا مەدەنىيلىكى، ھىندى مەدەنىيلىكى، ئەرەب - پارس مەدەنىيلىكى ۋە يۇنان مەدەنىيلىكى ئۆزئارا گىرەلىشىپ تۇتاشقان رايون بولۇپ، كىشىلەر ئۇنى ئىنسانىيەتنىڭ «مەدەنىيەت كۆپ خىللىقى» ساقلاپ قېلىنغان ۋە نامايان قىلىنغان مۇزېي، دەپ تەرىپلەشكەن. ئىنسانىيەتنىڭ پارلاق نەتىجىلىرى گىرەلىشىپ چاقناپ، تارىخىي مەدەنىيلىكلەر مۇجەسسەملەنگەن بۇ رايوندا جۇڭخۇا مەدەنىيلىكى ئۆزىنىڭ «ھەممىنى سىغدۇرىدىغان» ئېچىۋېتىلگەن كەڭ باغرىغا ھەر

خىل مەدەنىيەتلەرنى كەڭ قوبۇل قىلىپ ۋە ئۆزلەشتۈرۈپ، ئوخشاشمىغان مەدەنىيلىكلەردىن ئوزۇق ئېلىپ ئۆزىنى بېيىتقان ۋە زورايتقان، شۇنداقلا «بىر گەۋدە، كۆپ مەنبەلىك» بولغان مەدەنىيەت ئەندىزىسىنى شەكىللەندۈرگەن. «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى» مەجمۇئەسىنى تۈزۈپ نەشر قىلىش شىنجاڭنىڭ ئۇزاق تارىخقا ئىگە مول ھەم رەڭگارەڭ مەدەنىيەت مىراسلىرىنى كەڭ كۆلەملىك قېزىش، توپلاش ۋە سىستېمىلىق رەتلەپ نەشر قىلىش ئارقىلىق، شىنجاڭنىڭ تارىخىي مەدەنىيەت جۇغلانمىسىنىڭ كۆلىمىنى ۋە ئۇنىڭ جۇڭخۇا مەدەنىيلىكىگە تەۋە بولغان «بىر گەۋدە، كۆپ مەنبەلىك» ئالاھىدىلىكىنى نامايان قىلىش، شىنجاڭنىڭ ئېلىمىزنىڭ تارىخىي مەدەنىيەت بايلىقى چوڭ رايونى ئىكەنلىكىنى نامايان قىلىش، شىنجاڭنىڭ قەدىمكى يىپەك يولىنىڭ تۈگۈنى بولۇش سۈپىتى بىلەن جۇڭگو ۋە چەت ئەللەرنىڭ، شۇنداقلا شەرق بىلەن غەربنىڭ مەدەنىيەت ئالماشتۇرۇشىغا قوشقان ئاجايىپ تۆھپىسىنى نامايان قىلىش، شىنجاڭنىڭ زامانىۋى مەدەنىيەت جۇش ئۇرۇپ راۋاجلانغان يېڭى گۈللەنگەن رايون بولۇشىدا تايانغان مول ھەم مۇستەھكەم مەدەنىيەت ئېكولوگىيە ئاساسىنى نامايان قىلىشتۇر.

پارتىيەمىز ئەزەلدىنلا تارىخىي مەدەنىيەت مىراسلىرىغا مۇئامىلە قىلىشتا دىيالېكتىكىلىق ماتېرىيالىزم ۋە تارىخىي ماتېرىيالىزملىق ئاساسىي پوزىتسىيەدە چىڭ تۇرۇش، ئىنسانىيەت مەدەنىيىتىنىڭ بارلىق ئىجابىي نەتىجىلىرىگە تەنقىدىي ۋارىسلىق قىلىش ئاساسىي پرىنسىپىدا چىڭ تۇرۇش، جۇڭگوچە ئالاھىدىلىككە ئىگە سوتسىيالىزم ئىشلىرى ئۈچۈن ۋە خەلق ئۈچۈن خىزمەت قىلدۇرۇش يۆنىلىشىدە چىڭ تۇرۇش، «قەدىمكىنى بۈگۈن ئۈچۈن، چەت ئەللەرنىڭكىنى جۇڭگو ئۈچۈن خىزمەت قىلدۇرۇش» ۋە «بارچە گۈللەر تەكشى ئېچىلىش، ھەممە ئېقىملار بەس ـ بەستە سايراش» فاڭجېنىدا چىڭ تۇرۇشنى تەكىتلەپ كەلدى. «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى» مەدەنىيەتنى قوغداش ۋە مەدەنىيەتكە ۋارىسلىق قىلىشنىڭ ئەڭ ئۈنۈملۈك نامايەندىسى، ئۇ شىنجاڭدا زامانىۋىلاشتۇرۇشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئۆزگىرىش ياساش ۋە يېڭىلىق يارىتىشتا تارىخىي تۈرتكىلىك رول ئويناپ، كىشىلەرنىڭ تارىخىي ئىلگىرىلەش ۋە ئىجتىمائىي تەرەققىياتقا بولغان تەپەككۇرىنى جانلاندۇرىدۇ. بىزنىڭ شىنجاڭنىڭ «بىر گەۋدە، كۆپ مەنبەلىك» بولغان مەدەنىيەت مىراسلىرىنى سىستېمىلىق رەتلىشىمىز جۇڭگوچە ئالاھىدىلىككە ئىگە سوتسىيالىستىك مەدەنىيەت بەرپا قىلىشىمىز ۋە ئۇنى راۋاجلاندۇرۇپ گۈللەندۈرۈشىمىزدە، پۈتكۈل زامانىۋىلاشتۇرۇش ئىشلىرىنىڭ تەرەققىياتىنى تېزلىتىشىمىزدە بۇرۇنقىلارغا ۋارىسلىق قىلىپ كېيىنكىلەرگە يول ئېچىشتەك مۇھىم رول ئوينايدۇ.

مەركەز 2010 ـ يىلى شىنجاڭ خىزمىتى سۆھبەت يىغىنى ئاچقاندىن كېيىن ئاپتونوم

رايون شىنجاڭنىڭ زامانىۋىلاشتۇرۇش قۇرۇلۇشىنىڭ ھالقىما تەرەققىياتىنى تېز ئىلگىرى سۈرۈش ۋە ئەبەدىي ئەمىنلىكىنى ئىشقا ئاشۇرۇش ئۈچۈن، «زامانىۋى مەدەنىيەتنى يېتەكچى قىلىش» ئىستراتېگىيەسىنى ئوتتۇرىغا قويدى. زامانىۋى مەدەنىيەت ئاساسلىقى زامانىۋى پەن ـ تېخنىكا، زامانىۋى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى، زامانىۋى تۇرمۇش ئۇسۇلى، زامانىۋى سەنئەت قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان زامانىۋى بىلىم، زامانىۋى قاراش، زامانىۋى تۈزۈمنى كۆرسىتىدۇ. زامانىۋى مەدەنىيەتنىڭ يادروسى كىشىلەرنى سوتسىيالىستىك زامانىۋىلاشتۇرۇش قۇرۇلۇشىدا شەخسنىڭ زامانىۋىلىشىشى ۋە ئەركىن ھەم ئومۇميۈزلۈك يۈكسىلىشىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا يېتەكلەشتۇر. «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نىڭ تۈزۈلۈپ نەشر قىلىنىشى شىنجاڭدا زامانىۋى مەدەنىيەتنى گۈللەندۈرۈش ئۈچۈن تەرەققىيات تارىخى ئاساسى ۋە ۋارىسلىق قىلىش، يۈكسەلدۈرۈش تارىخىي ئاساسى يارىتىپ بېرىدۇ. تارىخنى چۈشىنىش تېخىمۇ ئاڭلىقلىق بىلەن پارلاق كەلگۈسىنى يارىتىش ئۈچۈندۇر. تارىخ ئەينەك، قەدىمكى ئارقىلىق بۈگۈننى بىلگىلى بولىدۇ. ۋارىسلىق قىلىش بىلەن يېڭىلىق يارىتىشنىڭ دىيالېكتىكىلىق بىرلىكىدە چىڭ تۇرۇپ، ئەنئەنىۋى مەدەنىيەت جەۋھەرلىرىنى قېزىش ۋە ئۇنىڭغا ۋارىسلىق قىلىش، ئىنسانىيەتنىڭ ئىلغار مەدەنىيەت نەتىجىلىرىنى ئىجادىي قوبۇل قىلىش ۋە ئۆزلەشتۈرۈش، شۇنداقلا ئۇنى بۈگۈنكى جەمئىيەتكە ئۇيغۇنلاشتۇرۇپ ۋە زامانىۋى مەدەنىيلىك بىلەن ئۈزۈكسىز ماسلاشتۇرۇپ، ئىلغار ئەنئەنىۋى مەدەنىيەت بىلەن دەۋرنىڭ تەرەققىيات ئېھتىياجىنى ئورگانىك بىرلەشتۈرۈش، ھەر مىللەت مەدەنىيىتى، شىنجاڭنىڭ يەرلىك مەدەنىيىتى ۋە زامانىۋى مەدەنىيلىكنىڭ گىرەلىشىپ بىرلىكتە نۇر چېچىشىنى، بىرلىشىپ غول ئېقىن ھاسىل قىلىشىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش دەل «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىشتىكى ئاساسىي مەقسەتتۇر. «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نىڭ تۈزۈلۈپ نەشر قىلىنىشى خەلقنىڭ ئۇزاق تارىخ ئېقىمىدا جۇڭخۇا مىللەتلىرىنىڭ كۆچلۈك جەلپكارلىقى ۋە ئۇيۇشۇشچانلىقىدەك ئورتاق مىللىي روھىنى ئەسكە ئېلىپ، ئىلمىي دۇنيا قاراش ۋە كىشىلىك قاراش تۇرغۇزۇپ ھەم ئۇنى مۇستەھكەملەپ، ئاڭلىق ھالدا دۇنياۋى نەزەرگە ئىگە، ئوچۇق تەپەككۇرلۇق، جاسارەت بىلەن تارىخىي ئىلگىرىلەشكە ئىنتىلىدىغان، ئوخشاشماسلىقلارنى ھۆرمەت قىلىشنى بىلىدىغان، خىلمۇخىللىقنى قوبۇل قىلالايدىغان، بىر ـ بىرىدىن زوقلىنالايدىغان زامانىۋى خاراكتېر يارىتىپ، يۈكسەك مەدەنىيەت ئاڭلىقلىقى ۋە مەدەنىيەت ئىشەنچى تۇرغۇزۇپ، بىر گەۋدە، كۆپ مەنبەلىك بولغان، يۇغۇرۇلۇپ كەتكەن ھەم ئېچىۋېتىلگەن، شىنجاڭچە ئالاھىدىلىككە ئىگە زامانىۋى مەدەنىيەتنى زور كۈچ بىلەن تەرەققىي قىلدۇرۇشقا پايدىلىق بولۇشىنى ئۈمىد قىلىمەن.

تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبى ۋە شىمالىدىكى كۆللى مەۋجۇدات يېڭىلانماقتا، بۈگۈنكى يېپەك

يولى باھار نۇرىغا چۆمۈلمەكتە. بۈگۈنكى شىنجاڭ مەدەنىيىتى مەركەزنىڭ شىنجاڭ خىزمىتى سۆھبىتى يىغىنىنى بەلگە قىلغان ھالدا يېڭى بىر تەرەققىيات نۇقتىسىدىن قەدەم ئېلىپ، يېڭىچە تەرەققىيات باسقۇچىغا يۈرۈش قىلدى. بۈگۈنكى دۇنيا يەنىلا چوڭ تەرەققىيات، چوڭ ئۆزگىرىش، چوڭ تەڭشىلىش دەۋرىدە تۇرماقتا، مەدەنىيەتنىڭ ئۇنىۋېرسال دۆلەت كۈچى رىقابىتىدىكى ئورنى ۋە رولى تېخىمۇ گەۋدىلىك بولماقتا. شۇنىڭ بىلەن بىللە، شىنجاڭ دۆلىتىمىزنىڭ مەدەنىيەت بىخەتەرلىكىنى قوغداش جەھەتتە ئالاھىدە مۇھىم ۋە ئېغىر ۋەزىپىنى ئۈستىگە ئالغان. بىز پۇرسەت بىلەن خىرىس تەڭ مەۋجۇت بولۇۋاتقان ۋەزىيەتكە دۇچ كەلمەكتىمىز، ھازىرقى ۋە بۇنىڭدىن كېيىنكى بىر مەزگىلدە، بىز چوقۇم يېڭى دەۋر، يېڭى باسقۇچتىكى ئىقتىسادىي، ئىجتىمائىي تەرەققىياتنىڭ يېڭى تەلىپىنى پۇختا ئىگىلەپ، ھەر مىللەت خەلقىنىڭ مەنىۋى مەدەنىيەت تۇرمۇشىدىكى يېڭى ئۈمىد ـ ئارزۇلىرىغا تىرىشىپ جاۋاب قايتۇرۇپ، ئۆزگىرىش ياساپ، ۋارىسلىق قىلىپ ۋە يېڭىلىق يارىتىپ، مەدەنىيەت تەرەققىياتىدا ئۈزلۈكسىز يېڭى سەھىپە ئېچىپ، دۆلەتنىڭ مەدەنىيەت يۇمشاق كۈچىنى ۋە جۇڭخۇا مەدەنىيىتىنىڭ خەلقئارادىكى تەسىرىنى ئاشۇرۇش ئۈچۈن شىنجاڭنىڭ تېگىشلىك تۆھپىسىنى قوشۇشىمىز كېرەك.

* ئاپتور ج ك پ مەركىزىي كومىتېتى سىياسىي بيۇروسىنىڭ ئەزاسى، شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق پارتكومىنىڭ شۇجىسى

# 编选说明

《突厥语大词典》（Diwanu Lughatit Türk）是一部用阿拉伯语解释古代突厥语词汇的大型综合性词典。本书是现代维吾尔文全译本。

作者麻赫默德·喀什噶里（1008—1105）是我国古代维吾尔学者，新疆喀什疏附县乌帕尔乡阿孜克村人。其父系家族隶属于我国宋代时西域的喀喇汗朝王室。作者知识极为渊博，是精通突厥语和阿拉伯语、波斯语的学者。

《突厥语大词典》产生于喀喇汗朝的鼎盛时期。作者于1058年至1072年离开故乡新疆喀什，到中亚各地和西亚地区游学和考察，认真扎实地考察记录了操突厥语各部落分布地的语言、历史、地理、文化、宗教、伦理和风俗习尚等，搜集了丰富的第一手资料，为编写这部巨著做了充分的准备。公元1072年至1074年间，作者在巴格达（今伊拉克首都）编撰修订完成该词典，献给阿拔斯王朝第二十七任哈里发埃布·哈希姆·阿卜杜拉·本·穆罕默德·穆格泰迪（1075—1094在位）。

《突厥语大词典》收入7,500余词条，用阿拉伯字母注音，用阿拉伯文注释，按词汇音节的结构特点划分部目，共分为8卷。每卷又分静词和动词两部分。各部分的词汇按语音结构类型及阿拉伯字母表顺序排列。

《突厥语大辞典》收录词条的内容极为广泛，涉及到古代维吾尔人和其他突厥语部落的语言、历史、地理、经济、天文历法、哲理思想、伦理道德、社会、法律、民俗和文学资料等。这对于研究中古时期西域的语言史、文化史、社会史和古代部族历史，都

具有极高的史料价值。《突厥语大词典》是中古时期高度发展的古代维吾尔文化的丰硕成果。它不仅是我国文化史上的名著之一，也是世界文化宝库的珍贵遗产。

《突厥语大词典》的原稿已失。现今唯一存世手抄本是叙利亚人穆罕默德·伊本·阿布勒·法提赫于1266年8月用阿拉伯文抄录而成。该抄本经过辗转流传，1914年被阿里·埃米里所收藏；现存土耳其伊斯坦布尔国家图书馆。1928年，德国学者卡尔·布罗克尔曼用德文首次发表了索引版本。从1939年至1941年，土耳其学者贝西姆·阿塔拉伊出版了土耳其文译本（三卷本和索引），同时影印出版了词典的阿拉伯文手抄本。1960年，前苏联出版乌兹别克文版。以后，国际学术界又陆续翻译出版了英文、波斯文、哈萨克文等多种译文版本。在英国、日本、美国和其他一些国家，有很多学者都在从事该词典研究，发表了许多专著和论文。

在我国，《突厥语大词典》的翻译出版工作于1978年由新疆维吾尔自治区人民政府立项，正式启动。1979年至1984年，在新疆社会科学院主持下，用五年时间，由该院语言研究所组织阿布都萨拉木·阿巴斯等多名学者合作，集体完成了《突厥语大词典》现代维吾尔文版的翻译，并由新疆人民出版社出版发行。1981年起，在新疆社会科学院主持下，由该院语言研究所组织何锐、校仲彝、刘静嘉等多名学者合作，集体完成了《突厥语大词典》汉文版的翻译，并在2002年由民族出版社出版发行。此后，又陆续出版了汉文全译本（2002年，三卷本）、现代维吾尔文版修订本（2008年）和索引版，以及阿拉伯文手抄本影印版。

《新疆文库》辑录的《突厥语大词典》现代维吾尔文全译本，系根据新疆人民出版社2008年出版的该词典修订版本重新出版发行。

**米吉提·卡德尔**

## تۈزۈلۈشى ھەققىدە

«تۈركىي تىللار دىۋانى» (Diwanu Lughatit — Türk) تۈركىي تىلى سۆزلۈكلىرىنى ئەرەبچە ئىزاھلاپ يېزىلغان چوڭ تىپتىكى ئۇنىۋېرسال لۇغەتتۇر. بۇ كىتاب «دىۋان»نىڭ ئۇيغۇرچە ئىندېكس نۇسخىسى.

ئاپتور ئېلىمىزنىڭ ئۇيغۇر تىلشۇناسى مەھمۇد كاشغەرىي (1008 — 1105) بولۇپ، شىنجاڭ قەشقەر ۋىلايىتى توققۇزاق ناھىيەسىنىڭ ئوپال يېزىسى ئازىق كەنتىدە تۇغۇلغان. ئۇنىڭ دادىسى سۇڭ دەۋرىدە غەربىي دىياردا ھۆكۈم سۈرگەن قاراخانىيلار خانلىقىنىڭ ئوردا ئەمەلدارى بولغان. ئاپتور ئەرەب تىلى ۋە تۈركىي تىللىرىنى پىششىق بىلىدىغان بىلىملىك ئالىم ئىدى.

«تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ دۇنياغا كېلىشى، قاراخانىيلار خانلىقىنىڭ گۈللەنگەن دەۋرىگە توغرا كەلگەن بولۇپ، ئاپتور 1058 - يىلىدىن 1072 - يىللىرىغا قەدەر، ئۆز يۇرتى شىنجاڭ قەشقەردىن ئايرىلىپ ئوتتۇرا ئاسىيا ۋە غەربىي ئاسىيا رايونلىرىغىچە سەپەر قىلىپ، تۈركىي خەلقلىرىنىڭ ھەرقايسى قەبىلىلىرى ھايات كەچۈرۈۋاتقان جايلارنىڭ تارىخى، جۇغراپىيەلىك ئورنى، مەدەنىيتى، تىل - شېۋىلىرى ئۈستىدە ئەستايىدىل، پۇختا تەكشۈرۈش ئېلىپ بېرىپ، كەڭ ۋە ئەتراپلىق ماتېرىياللارنى توپلاپ، «تۈركىي تىللار دىۋانى»دىن ئىبارەت بۇ كاتتا ئەسەرنى يېزىش ئۈچۈن تولۇق تەييارلىق قىلغان. ئاپتور مىلادىيە 1072 - يىلىدىن 1074 - يىلىغا قەدەر، باغدات (بۈگۈنكى ئىراقنىڭ پايتەختى)تا لۇغەتنى يېزىپ تاماملاپ، ئابباسىيلار سۇلالىسىنىڭ 27 - ئەۋلاد ۋارىسى خەلىپە ئوبۇلقاسىم ئەلمۇقتەدىي بىئەمرۇللاھ ئابدۇللا بىن مۇھەممەد بىن ئابدۇللا ئەلئەبباس (مىلادىيە 1075 - يىلىدىن 1094 - يىللىرىغىچە ھۆكۈم سۈرگەن) ھەزرەتلىرىگە تەقدىم قىلغان.

«تۈركىي تىللار دىۋانى» 7500 سۆزلۈكتىن تۈزۈلگەن بولۇپ، ئەرەب يېزىقى ترانسكرىپسىيەسىنى قوللىنىپ، ئەرەب تىلىدا شەرھلەنگەن، سۆزلۈك بوغۇملىرىنىڭ قۇرۇلما ئالاھىدىلىكىگە ئاساسەن 8 بۆلۈمگە، ھەربىر بۆلۈم ئىسىملار ۋە پېئىللاردىن ئىبارەت ئىككى تۈرگە ئايرىلغان. ھەربىر بۆلۈمدىكى سۆزلۈكلەر تىل

تاۋۇشلىرى قۇرۇلما شەكلى ۋە ئەرەب يېزىقى ئېلىپبە تەرتىپى بويىچە تىزىلغان.

«تۈركىي تىللار دىۋانى»دىكى سۆزلۈكلەر ناھايىتى كەڭ دائىرىدىكى مەزمۇنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولۇپ، ئۇنىڭغا قەدىمكى ئۇيغۇرلار ۋە باشقا تۈركىي تىللىق مىللەتلەرنىڭ تىلى، تارىخى، جۇغراپىيەسى، ئىقتىسادىي ئەھۋالى، ئاسترونومىيە، قانۇن ـ تۈزۈملىرى، پەلسەپىۋى تەپەككۇرى، ئەخلاق ـ پرىنسىپلىرى، جەمئىيەت، قانۇن، ئۆرپ ـ ئادەت ۋە ئەدەبىيات ـ سەنئەت قاتارلىق ساھەلەرگە دائىر مول ماتېرىياللار مۇجەسسەملەنگەن. بۇلار ئوتتۇرا ئەسىردىكى غەربىي دىيارنىڭ تىل تارىخى، مەدەنىيەت تارىخى، جەمئىيەت تارىخى ۋە قەدىمكى قەبىلىلەرنىڭ تارىخىنى تەتقىق قىلىشتا ئىنتايىن قىممەتلىك ماتېرىيال بىلەن تەمىنلەيدۇ. «تۈركىي تىللار دىۋانى» ئوتتۇرا ئەسىردىكى يۈكسەك تەرەققىي قىلغان ئۇيغۇر مەدەنىيىتىنىڭ مول مېۋىسى، ئېلىمىزنىڭ مەدەنىيەت تارىخىدىكى كاتتا كىلاسسىك ئەسەر بولۇپلا قالماستىن، بەلكى دۇنيا مەدەنىيەت خەزىنىسىدىكىمۇ قىممەتلىك مىراس.

«تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ ئەسلىي ئارگىنالى يوقىلىپ كەتكەن. ھازىر دۇنيادا بىردىنبىر ساقلىنىپ قالغان قول يازما نۇسخىسىنى سۈرىيەلىك مۇھەممەت بىن ئەبۇبەكر ئىبنى ئەبۇل فەتھى 1266 ـ يىلى 8 ـ ئايدا ئەرەب يېزىقىدا قول يازما قىلىپ كۆچۈرگەن. مەزكۇر قول يازما نۇرغۇن قېتىملىق قولدىن ـ قولغا ئۆتۈشنى باشتىن كەچۈرۈپ، 1914 ـ يىلىغا كەلگەندە، ئەلى ئەمىرىنىڭ قولىدا ساقلانغان بولۇپ، ھازىر تۈركىيە ئىستانبۇل دۆلەتلىك كۇتۇپخانىدا ساقلانماقتا. 1928 ـ يىلىغا كەلگەندە، گېرمانىيەدە شەرقشۇناس ئالىم كارىل بىرۆككىلمان بۇ ئەسەرنىڭ تۇنجى نېمىسچە ئىندېكس نۇسخىسىنى، 1939 ـ يىلىدىن 1941 ـ يىلىغىچە تۈركىيەلىك مەشھۇر مائارىپچى، يازغۇچى، تىل ـ ئەدەبىيات تەتقىقاتچىسى ۋە دۆلەت ئەربابى بېسىم ئاتالاي تۈركچە 3 توم ۋە ئىندېكس نۇسخىسى ۋە ئەرەبچە قول يازما فاكسىمىل نۇسخىلىرىنى ئېلان قىلدى. 1960 ـ يىلى سابىق سوۋېت ئىتتىپاقى ئۆزبېكچە نۇسخىسىنى ئېلان قىلدى. شۇنىڭدىن كېيىن، خەلقئارادا ئىلىم ـ پەن ساھەسىدىكىلەر ئىنگلىزچە، پارسچە، قازاقچە كۆپ خىل تەرجىمە نۇسخىلىرىنى نەشر قىلدى. ئەنگلىيە، ياپونىيە، ئامېرىكا ۋە باشقا بىرقانچە دۆلەتلەردىكى نۇرغۇن ئالىملار «دىۋان» ئۈستىدە تەتقىقاتلارنى ئېلىپ بېرىپ، مول نەتىجىلەرنى قولغا كەلتۈردى.

ئېلىمىزدە «تۈركىي تىللار دىۋانى»نى تەرجىمە قىلىپ نەشر قىلىش خىزمىتى 1978 ـ يىلى شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق خەلق ھۆكۈمىتىنىڭ ئىجتىمائىي پەنلەر تۈرىگە كىرگۈزۈلۈپ، رەسمىي يولغا قويۇلغاندى. 1979 ـ

يىلىدىن 1984 ـ يىلىغىچە شىنجاڭ ئىجتىمائىي پەنلەر ئاكادېمىيىسىنىڭ بىرتوتاش رىياسەتچىلىكىدە، ئاكادېمىيىنىڭ تىل تەتقىقات ئورنى ئابدۇسالام ئابباس قاتارلىق نۇرغۇن ئىلىم ـ پەن ئالىملىرىنى تەشكىللەپ، بەش يىل ۋاقىت سەرپ قىلىپ، «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىكى تەرجىمىسىنى كوللېكتىپ تاماملىدى ھەمدە شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى نەشر قىلىپ تارقاتتى. 1981 ـ يىلىدىن باشلاپ، شىنجاڭ ئىجتىمائىي پەنلەر ئاكادېمىيىسىنىڭ رىياسەتچىلىكىدە، تىل تەتقىقات ئورنى خې رۈي، شياۋ جۇڭيى، دىڭ يۇ، ليۇ جىڭجيا قاتارلىق ئىلىم ـ پەن ئالىملىرىدىن مۇھاكىمە گۇرۇپپىسى تەشكىللەپ، «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ خەنزۇچە تەرجىمە نۇسخىسىنى تەرجىمە قىلىش خىزمىتىنى تاماملىدى، ھەمدە 2002 ـ يىلى مىللەتلەر نەشرىياتى خەنزۇچە نۇسخىسىنى نەشر قىلىپ تارقاتتى. شۇ يىلى شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ ئەرەبچە قول يازمىسىنىڭ فاكسىمىل نۇسخىسىنى نەشر قىلدى. 2008 ـ يىلى بۇ لۇغەتنىڭ ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىكى تۈزىتىلگەن نۇسخىسى، ئىندېكس ۋە فاكسىمىل نۇسخىسى شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى تەرىپىدىن نەشر قىلىندى.

«شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»گە كىرگۈزۈلگەن «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىكى ئىندېكس نۇسخىسى شىنجاڭ خەلق نەشرىياتىنىڭ 2008 ـ يىللىق نەشرىگە ئاساسەن تۈزىتىلىپ قايتا نەشر قىلىندى.

(مىجىت قادىر)

# ئاتاقلىق ئۇيغۇر ئالىمى مەھمۇد كاشغەرىي ۋە ئۇنىڭ ئۆلمەس ئەسىرى «تۈركىي تىللار دىۋانى»

جۇڭخۇا مىللەتلىرى ئۆزىنىڭ ئۇزاق يىللىق تارىخىي جەريانىدا، كىشىلىك جەمئىيەتنىڭ ھەرقايسى دەۋرلىرىدە، تۈرلۈك - تۈمەن ماددىي ۋە مەنىۋى بايلىقلارنى يارىتىپ، پارلاق مەدەنىيەت خەزىنىسىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈردى: جۇملىدىن، ئىلىم - پەن، ھۈنەر - سەنئەت ساھەسىدە ياراتقان ئاجايىپ كەشپىياتلىرى بىلەن جاھان مەدەنىيىتىنىڭ يۈكسىلىشىدە چوڭ رول ئوينىدى.

جۇڭخۇا مىللەتلىرىدىن بىرى بولغان ئەمگەكچان ۋە ئىجادچان ئۇيغۇر خەلقىمۇ ۋەتىنىمىزنىڭ رەڭگارەڭ ۋە ئەلۋەك مەدەنىيەت خەزىنىسىنى يارىتىشتا ھەم ئاسىيا مەدەنىيىتىنى ئىلگىرى سۈرۈشتە تارىختا ئۆزىگە مۇناسىپ تۆھپىلەرنى قوشتى. شۇنداق ئۆچمەس تۆھپىلەردىن بىرى ئاتاقلىق ئۇيغۇر ئالىمى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئۆلمەس ئەسىرى «تۈركىي تىللار دىۋانى».

بۇ ئەسەر 10 — 12 - ئەسىرلەردە ئۆتكەن قاراخانىيلارنىڭ گۈللەنگەن ئىقتىسادىي ۋە يۈكسەك مەدەنىي ھاياتىنىڭ مەھسۇلىدۇر.

## 1

11 - ئەسىردە، مەملىكىتىمىزنىڭ غەربىي شىمالىدا، دۇنخۇاڭدىن كۇچاغىچە بولغان رايوندا قوچۇ (تۇرپان)نى پايتەخت قىلغان/قوچۇ ئۇيغۇر خانلىقى؛ كۇچادىن تاكى جەيھۇن (ئامۇ دەريا)نىڭ ئوتتۇرا ئېقىنىغىچە بولغان ئوتتۇرا ئاسىيا زېمىنىدا قەشقەر ۋە

بالاساغۇننى قوش پايتەخت قىلغان قاراخانىيلار خانلىقى مەۋجۇت ئىدى[1].

قوچۇ ئۇيغۇر خانلىقى بىلەن قاراخانىيلار خانلىقى قارا بالاساغۇننى مەركەز قىلغان ئۇيغۇر قاغانلىقى 839- يىلى يىمىرىلگەندىن كېيىن، ئۇيغۇرلارنى ئاساس قىلىپ ۋۇجۇدقا كەلگەن خانلىقلار ئىدى.

قوچۇ ئۇيغۇر خانلىقىنىڭ ئاساسىنى 8- ئەسىر ئوتتۇرىسىدا ئۇيغۇر خانزادىلىرىدىن يورۇن تېگىن قۇرغانىدى[2]. بۇ خانلىق «قوچۇ»نى مەركەز قىلغانلىقى ۋە بۇ يەردە خېلى بۇرۇندىنلا ئۇيغۇرلار كۆپ بولغانلىقى ئۈچۈن، خەنزۇچە مەنبەلەردە «قوچۇ ئۇيغۇرلىرى» دەپ ئاتالدى. قوچۇ ئۇيغۇر خانلىقى تەۋەسىدە جەنۇبىي تۈرك ۋە شىمالىي تۈرك، چوڭ جۇڭيۈن ۋە كىچىك جۇڭيۈن، ياغما، قارلۇق، قىرغىز، مومانغۇت، يورۇن دەپ ئاتىلىدىغان قەبىلىلەرمۇ بار ئىدى[3]. قوچۇ ئۇيغۇر خانلىقىنىڭ بەشبالىق، قوچۇ دېگەن مەركىزىي شەھەرلىرىدىن باشقا، چانبالىق، ياڭىبالىق، سولمى، ئۈۋرغول (قومۇل) قاتارلىق چوڭ شەھەرلىرىمۇ بار ئىدى.

840 - يىلىدا ئۇيغۇرلارنىڭ تاشقى توققۇز قەبىلىلىرىدىن بولغان ياغمىلار ۋە قارلۇقلار ئىلى، يەتتىسۇ ۋە چۇ رايونلىرىدا، يەنى ئىلگىرىكى ئۇيغۇر قاغانلىقىنىڭ غەربىي زېمىنىدا بالاساغۇننى مەركەز قىلغان بىر ھاكىمىيەت قۇردى. كېيىنچە بۇ ھاكىمىيەتكە قەشقەر رايونىمۇ تەۋە بولدى. 893- يىلىدىن باشلاپ خاقان ئوغۇلچاق قەشقەرنى پايتەخت قىلدى. شۇنداق قىلىپ، 9- ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا ئۇيغۇر قارلۇق قەبىلىلىرى باشچىلىقىدا چوڭ بىر ھاكىمىيەت شەكىللەندى. بۇ ھاكىمىيەت «ئۇلۇغ»، «كەڭ» دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈرىدىغان «قارا» نامى بىلەن «قاراخانىيلار» دەپ ئاتالدى. بۇ ھاكىمىيەتنى قۇرغۇچىلار خەنزۇچە تارىخىي ماتېرىياللاردا «كۆكئارت (پامىر) ئۇيغۇرلىرى» دېگەن نام بىلەن قەيت قىلىنغان.

قاراخانىيلار دۆلىتىنىڭ ئاساسىي ئاھالىسى تەركىبىدە كۆكئارت ئۇيغۇرلىرى (شۇ جۈملىدىن، ياغمىلار ۋە قارلۇقلار) دىن باشقا، يەنە قارلۇقلاردىن ئايرىلىپ چىققان

---

«جۇڭگو تارىخى ئاتلىسى» 6- دەپتەر، جۇڭخۇا خەرىتىشۇناسلىق جەمئىيىتىنىڭ نەشرى، 1974- يىل، بېيجىڭ.

سۇڭ لىيەن قاتارلىقلار يازغان «يۈەننامە» 122- جىلد، «بارچۇق ئارتىق تېگىن تەزكىرىسى».

تۇتۇ قاتارلىقلار يازغان «سۇڭنامە» 490- جىلد، «قوچۇ تەزكىرىسى».

[4] تۇتۇ قاتارلىقلار يازغان «سۇڭنامە» 490- جىلد، «قوچۇ تەزكىرىسى. ۋاڭ يەندېنىڭ قوچۇغا ئەلچىلىك خاتىرىسى».

چىيىل ياكى چىگىللەر، ئاندىن باسمىل، توخسى، چارۇق، چۇمۇل، تۈرگەش، قىرغىز قەبىلىلىرىمۇ بار ئىدى. خانلىقنىڭ تەۋەسىدە سوغداقلار، كەنچەكلەر ۋە شۇنىڭدەك ئىران تىلىنىڭ تۈرلۈك شېۋىلىرىدە سۆزلىشىدىغان خەلقلەرمۇ ياشايتتى.

قاراخانىيلار تۇتقان كەڭ زېمىن مەمۇرىي جەھەتتىن ئۈچ چوڭ قىسىمغا بۆلۈنەتتى: بىرىنچىسى، قەشقەر ۋە بالاساغۇننى مەركەز قىلغان مەركىزىي قىسىم، بۇ قىسىم «خاقانىيە ئۆلكىسى» دەپ ئاتىلاتتى؛ ئىككىنچىسى، سەمەرقەنت ۋە تالاسنى مەركەز قىلغان غەربىي قىسىم؛ ئۈچىنچىسى، خوتەننى مەركەز قىلغان شەرقىي جەنۇبىي قىسىم. بۇ مەمۇرىي بىرلىكلەردىن غەربىي قىسىم بىلەن شەرقىي جەنۇبىي قىسىم «ئىلىك خانلىق» دەپ ئاتىلاتتى.

قاراخانىيلار دەۋرىدە چوڭ شەھەرلەر — ئىقتىساد ۋە مەدەنىيەت مەركەزلىرى راۋاجلانىدى. شەرقىي ۋە شەرقىي شىمال تەرەپلىرىدە قەشقەر، بارچۇق، بالاساغۇن، بارسغان؛ غەربىي ۋە غەربىي جەنۇب تەرەپلىرىدە تالاس، ئوترار، مەرغىنان، سەمەرقەنت، تېرمىز ۋە باشقىلار.

«قەشقەر ‹ئوردۇ كەنت› دېيىلىدۇ، بۇنىڭ مەنىسى خان تۇرىدىغان شەھەر، مەركەز دېگەن بولىدۇ. چۈنكى، بۇ شەھەرنىڭ هاۋاسى ياخشى بولغانلىقتىن، ئافراسىياپ شۇ يەردە تۇرغان.»[1] قەشقەر — ناهايىتى قەدىمكى شەھەر. ئۇ غەربىي خەن سۇلالىسى زامانىسىدىلا «سۇلې دۆلىتى» دېگەن نام بىلەن مەشھۇر ئىدى. سۈي سۇلالىسى دەۋرىدە (مىلادىيە 581 — 618) شەھەرنىڭ سېپىلى بەش چاقىرىم بولۇپ، ناهايىتى ئېگىز ۋە مۇستەھكەم ئىدى[2]. قاراخانىيلار دەۋرىدە بۇ شەھەر تېخىمۇ ئاۋاتلاشتى. پۈتكۈل قاراخانىيلارنىڭ سىياسىي مەركىزىلا ئەمەس، شەرق بىلەن غەرب ئوتتۇرىسىدىكى يىپەك يولىنىڭ مۇھىم ئالاقە تۈگۈنى، تۈركىي خەلقلەرنىڭ مەدەنىيەت مەركىزى بولۇپ قالغانىدى.

بالاساغۇن قاراخانىيلارنىڭ يەنە بىر پايتەختى ئىدى. 10- ئەسىردىكى جۇغراپىيىشۇناسلاردىن مەقدىسى بالاساغۇن ھەققىدە: «خەلقى كۆپ، چوڭ ۋە باي شەھەر» دەپ مەلۇمات بەرگەن. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تەبىرىچە: «ئوردۇ — بالاساغۇنغا يېقىن بىر شەھەر. بالاساغۇن شەھىرىمۇ ‹قۇز ئوردۇ› دېيىلىدۇ»[3].

---

[1] مەھمۇد كاشغەرىي: «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا 173- بەت.

[2] ۋېي ۋېي قاتارلىقلار يازغان «سۈينامە. غەربىي يۇرت تەزكىرىسى».

[3] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا 74- بەت. بۇ يەردىكى «قۇز ئوردۇ» دېگەن سۆز «تەسكەي ئوردا» دېگەن بولىدۇ.

قوچۇ ئۇيغۇر خانلىقى بىلەن قاراخانىيلار قەدىمكى يىپەك يولىنىڭ راۋانلىقىنى تەمىن قىلدى. قوچۇ ئۇيغۇر خانلىقىنىڭ مەركىزىي شەھەرلىرى بىلەن قاراخانىيلارنىڭ مەركىزىي قىسمى شەرق بىلەن غەربنىڭ قاتناش لىنىيىسىدە باش تۈگۈننى ئىگىلىگەنىدى. قەدىمكى يىپەك يولىنىڭ ئوتتۇرا لىنىيىسى قوچۇ (تۇرپان)، ئاگنى (يەنجى)، كۇچا بىلەن قەشقەرگە كېلەتتى - دە، كۆكئارت ئارقىلىق پەرغانە ۋە خۇراسان تەرەپ بىلەن ئىراندىن ئۆتۈپ، غەربىي دېڭىزغا چىقىپ كېتەتتى. يىپەك يولىنىڭ شىمالىي لىنىيىسى بالاساغۇن ۋە بارسغاننى تۈگۈن قىلغانىدى. بۇ يوللار شەرقتە قىتان (لياۋ) پايتەختى شىياڭجىڭغىچە، شىمالىي سۇڭ پايتەختى بيەنجىڭ (كەيفېڭ)غىچە باراتتى. دەسلەپتە يىپەك سودىسى بىلەن نام قازانغان بۇ قاتناش يولى ئارقىلىق قىتان خانلىقى، قوچۇ ئۇيغۇر خانلىقى ۋە قاراخانىيلارنىڭ غەربتىكى ئىران، ھىندىستان، ئەرەب ۋە شەرقىي روما بىلەن بولغان ئىقتىسادىي، مەدەنىي ئالاقىلىرىمۇ ناھايىتى قويۇقلاشقانىدى. شەرق بىلەن بولغان سودىدا دورا - دەرمەك، خۇشبۇيلۇق، بېزەك بۇيۇملىرى ۋە قورال - ياراغلاردىن باشقا، ئىنچىكە - سىپتا يۇڭ توقۇلمىلار، كەندىر ۋە پاختا توقۇلمىلار، كۆن - بۇلغار، موي - تېرە قاتارلىق چارۋىچىلىق مەھسۇلاتلىرى، شۇنىڭدەك يىلقا تىجارىتىمۇ مۇھىم ئورۇن تۇتقانىدى[1]. غەربنىڭ تاۋار ماللىرىنى يۆتكەشتە ئاساسىي رول ئوينىغان ئۇيغۇر سودىگەرلىرىنىڭ قىتان يەرلىرىدە ۋە ئوتتۇرا تۈزلەڭلىكتە قەدىمى يەتمىگەن جايلار يوق دېيەرلىك ئىدى: شۇنداقلا باغدات، دەمەشىق ۋە كونستانتىنوپوللارمۇ ئۇيغۇر سودىگەرلىرى ئۇچۇن ئەڭ تونۇشلۇق شەھەرلەردىن ئىدى.

قاراخانىيلار 10- ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا ئىسلام دىنىنى رەسمىي قوبۇل قىلىپ، دۆلەت دىنىغا ئايلاندۇردى. ئىسلام دىنى قەشقەر تەرەپتىلا توختاپ قالماستىن، ھەتتا ئۇنىڭ تەسىرى كۇچادىن ھالقىپ ئۆتۈپ، تۇرپان ئويمانلىقىغىمۇ يەتتى. ئەمما، قوچۇ ئۇيغۇر خانلىقى ھاكىمىيىتى شەرقىي ئۇيغۇرلارنىڭ ئارىسىدا ئىسلام دىنىنىڭ رەسمىي دىن سۈپىتىدە كەڭ تارقىلىشىغا يول قويمىدى. قوچۇ ئۇيغۇر خانلىقى ھۆكۈمرانلىقىدىكى ئۇيغۇرلار بۇددا دىنىنىڭ قەتئىي ھىمايىچىلىرى ئىدى.

قاراخانىيلار ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلىپ، بىرەر ئەسىر ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن، ئەرەب يېزىقىنىمۇ قوبۇل قىلدى. بۇ يېزىق قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقى بىلەن بىر

[1] يې لۇڭلى: «قىتان مەملىكىتىنىڭ ئەھۋالاتى» 21- جىلدكە قارالسۇن.

قاتاردا قوللىنىلدى. مەسىلەن، قاراخانىيلارنىڭ 1067 - يىلىدىن باشلاپ چىقىرىلغان تەڭگە پۇللىرىدا قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقى بىلەن بىللە ئەرەب يېزىقىمۇ ئىشلىتىلگەن.

قوچۇ ئۇيغۇر خانلىقى ۋە قاراخانىيلار دەۋرىدە، ئىگىلىك ۋە مەدەنىي ھاياتنىڭ گۈللىنىشى بىلەن بىللە، ئىلمىي ئەدەبىيات بۇرۇنقى توققۇز ئۇيغۇر (توققۇز غۇز) ئەنئەنىسى بويىچە تېخىمۇ راۋاجلاندى.

كۇچانىڭ شەرقىدە — قوچۇ ئۇيغۇر خانلىقىدىكى ئۇيغۇرلارنىڭ ئىلىم ئەھلى قوچۇ ۋە بەشبالىقتا «توخار» ۋە سانسكرىت تىللىرىدىن مەشھۇر بۇددا نوملىرى ۋە ئەدەبىي ئەسەرلەرنى، خەنزۇچىدىن پەلسەپە ئەسەرلىرى، ئىدىيە ۋە ھاكىمىيەت يۈرگۈزۈش دەستۇرلىرىنى تەرجىمە قىلىپ، ئۆزلىرىگە خاس دىنىي ۋە دۇنياۋى ئەدەبىياتنى راۋاجلاندۇرغان بولسا، كۇچانىڭ غەربىدە قاراخانىيلار ئۇيغۇرلىرىنىڭ ئوقۇمۇشلۇق تەبىقىسى ئەرەب خەلىپىلىكىدە تورلۇك مىللەت ئالىملىرى توپلىغان دۇنيا ئىلىم - پەن جەۋھەرلىرىنى تەتقىق قىلىش بىلەن شۇغۇللاندى. بۇنداق تەتقىقاتچىلىقنىڭ دائىرىسى ناھايىتى كەڭ بولدى: ئىسلام قانۇنىنى شەرھلەش، يۇناننىڭ داڭلىق پەيلاسوپلىرىنىڭ ئىدىيە سىستېمىسىنى شەرھلەش، تىلشۇناسلىق، قانۇنشۇناسلىق، تېبابەتچىلىك ساھەلىرىدىكى تەتقىقاتلار نۇرغۇن ئالىملارنى جەلپ قىلغانىدى.

شۇنىسى روشەنكى، دىنىي جەھەتتىكى كەسكىن ئايرىمىنىڭ بولۇشىغا قارىماي، شەرقىي ۋە غەربىي ئۇيغۇرلار ئوخشاشلا قەدىمكى ئۇيغۇر مەدەنىيىتىنىڭ ئەنئەنىلىرىگە ۋارىسلىق قىلدى.

لېكىن، ئۇمەۋى ۋە ئابباسىي خەلىپىلىرى ئىشغال قىلغان كەڭ زېمىندا، بويسۇندۇرۇلغان يەرلىك ئاھالە ئەرەبلەردىن ھەرقانچە مەدەنىيەتلىك بولسىمۇ، ئەرەب - ئىسلام مەدەنىيىتىنى قوبۇل قىلىشقا، ئەرەب تىلىنى «مۇقەددەس تىل» دەپ ئۆگىنىش ۋە ئىشلىتىشكە مەجبۇر ئىدى. ئەرەب يېزىقى ئەرەب - ئىسلام ئىمپېرىيىسىنىڭ ئەڭ ئومۇملاشقان قانۇنىي يېزىقى ھېسابلىناتتى. دىن، سىياسەت، ئەدەبىيات، تىلشۇناسلىققا دائىر ئەسەرلەر مۇتلەق ئەرەب تىلىدا يېزىلىشى كېرەك ئىدى. خەلىپىلىكنىڭ مەركەزلىرىدە ئەرەب تىلى ئالىي ھاكىمىيەت تىلى بولغاندىن باشقا، ئىلىم - پەن تىلى قىلىنغانىدى. شۇڭا، تۈركىي خەلقلەردىن چىققان نۇرغۇن ئالىملار، ئەدىبلەر ئۆز ئەسەرلىرىنى ئەرەب تىلىدا يازدى.

ئوتتۇرا ئاسىيانىڭ غەربىدە ۋە خۇراساندا، دەسلەپ تارىخىي سەۋەبلەر نەتىجىسىدە پارس تىلى ئەدەبىي تىل ئىدى. 10- ئەسىرنىڭ 30- يىللىرىدا جۇغراپىيىۋى ئەسەر يازغان ئىستەھرى بۇخارادا سوغد تىلى بىلەن بىر قاتاردا «دارى تىلى»مۇ بار ئىدى، دەپ ئەسلەتكەن. ئەنە شۇ «دارى تىلى» سامانىيلار دەۋرىنىڭ ئەدەبىي تىلى ئىدى. بۇ جايلاردا ئەرەب ئېلىپبەسى قوبۇل قىلىنىشى بىلەن، بۇ تىل خۇراساندىن ئىراننىڭ باشقا جايلىرىغىمۇ تارقىلىشقا باشلىدى. ھەتتا ئىراندا تۈركىي قەبىلىلەر تەشكىل قىلغان خانلىقلارمۇ پارس تىلىنى رەسمىي ۋە ئەدەبىي تىل قىلىپ قوللانغانىدى.

ئەرەب- ئىسلام ئىمپېرىيىسى زەئىپلىشىشكە يۈزلەنگەندە، كېيىنكى خەلىپىلەر جەڭگىۋار مىللەتلەرگە تايىنىپ، ئۆز سەلتەنەتلىرىنى ساقلاپ، ئىسلام ئىمپېرىيىسىنىڭ داغدۇغىسىنى قوغداپ قالماقچى بولدى. خەلىپىلىك دەسلەپتە خۇراسانلىقلاردىن، كېيىنچە مەرۋىلىكلەردىن (تۈركىي خەلقلەردىن) ئۆزگە قوشۇن تەشكىل قىلدى[1]. شۇ مۇناسىۋەت بىلەن، ئوغۇز تۈركمەنلىرى ئىراق ۋە شام تەرەپلەرگە، كىچىك ئاسىياغا تۈركۈملەپ كۆچتى. شۇنىڭ بىلەن، ئەرەب- ئىسلام ئىمپېرىيىسىنىڭ غەربىي قىسمىدىكى ئاھالىنىڭ ئېتنىك تەركىبىمۇ ئۆزگىرىشكە باشلىدى. ئىمپېرىيىنىڭ غەربىي قىسمىدا ئوغۇز تۈركمەنلىرى قۇرغان سالجۇقىيلار خانلىقى ئىمپېرىيىنىڭ سىياسىي ھاياتىغا چوڭ تەسىر كۆرسىتىشكە باشلىدى، بارا- بارا ئەرەب خەلىپىلىكىنىڭ دىۋان ۋەزىرلىرى ۋە ئەمىر - سەركەردىلىرى ئوغۇز تۈركمەنلىرىدىن بولۇپ، خەلىپىلىكنىڭ ئەمەلىي ھوقۇقى شۇلارغا ئۆتتى. خەلىپە بولسا، دىنىي جەھەتتىكى داھىيلىق ئورنىنىلا ساقلاپ قالدى.

ئىمپېرىيىنىڭ غەربىتىكى ئىقتىسادىي ئالاقىسى سالجۇقىيلار ئارقىلىق، شەرقتىكى سودا مۇناسىۋىتى قاراخانىيلار ئارقىلىق بولاتتى. بولۇپمۇ ئىمپېرىيىنى ئوتتۇرا ئاسىيا ۋە ماۋەرائۇننەھر خەلقلىرى ( ئاساسەن تۈركىي خەلقلەر ) مۇھىم يېزا ئىگىلىك مەھسۇلاتلىرى بىلەن تەمىنلەيتتى. شۇنداق قىلىپ، خەلىپىلىكنىڭ ئىقتىسادىي جان تومۇرىمۇ ئاساسەن تۈركىي خەلقلەرنىڭ قولىغا ئۆتكەنىدى. بۇ ھال مۇتەناسىپ رەۋىشتە، سىياسىي ۋە مەدەنىي تۇرمۇشقىمۇ تەسىر قىلماي قالمىدى. ئىمپېرىيىنىڭ غەربىدە ۋە شەرقىدە كۈندىن - كۈنگە خەلقنىڭ تۇرمۇشىغا سىڭىۋاتقان ئەرەب - ئىسلام مەدەنىيىتى

---

[1] خۇددى شۇ مەزمۇندىكى پاكىت ئوۋ ياڭشيۇ، سۇڭچى قاتارلىقلار يازغان «يېڭى تاڭنامە» 221- جىلد، 2- كىتاب، 146- «تەزكىرە»نىڭ ئىككىنچى قىسمىدىمۇ بايان قىلىنغان.

بىلەن بىر قاتاردا قەدىمكى تۈركىي خەلقلەرنىڭ مەدەنىيىتىمۇ قايتىدىن باش كۆتۈرگەنىدى.

غەربىي ئاسىيادا سالجۇقىيلاردىن ئالىپ ئارسلاننىڭ ھەم ئۇنىڭ ئوغلى مەلىكشاھنىڭمۇ باش ۋەزىرى بولغان نىزامۇلمۇلۇك ئالىملارنى ۋە ئەدىبلەرنى قەدىرلەيدىغان مەرىپەتپەرۋەر زات بولۇپ، ئۇنىڭ ئەتراپىغا نۇرغۇن ئالىملار، ئەدىبلەر ۋە ھۈنەرۋەن- ئۇستىكارلار توپلانغانىدى. سالجۇقىيلار خانلىقىنىڭ ئەمەلىي ھوقۇقىغا پەردە ئارقىسىدا تۇرۇپ قوماندانلىق قىلغۇچى تەركەن خاتۇن (قاراخانىيلار جەمەتىدىن بولۇپ، سۇلتان مەلىكشاھنىڭ ئايالى) مۇناسىۋىتى بىلەن، قەشقەر، بالاساغۇن ۋە شۇنىڭدەك تۈرك يۇرتلىرىدىن باغداتقا نۇرغۇن ئۇيغۇر- قارلۇق زىيالىيلىرى بارغانىدى. بۇلار نىزامۇلمۇلۇك باغدات ۋە ئىسپاھانلاردا تەشكىل قىلغان مەدرىسە - كۈتۈپخانىلاردا پائالىيەت ئېلىپ باردى. باغداتتا نىزامۇلمۇلۇك «نىزامىيە مەدرىسىسى»نى تەشكىل قىلغاندا، قەشقەردە يۈسۈپ قادىرخان زامانىسىدىلا «ساجىيە مەدرىسىسى» تەسىس قىلىنغان ۋە يۇقىرى بىلىم مەركىزى بولۇپ[9][I]قالغانىدى. بۇ يەردىن نۇرغۇن ئالىملار، ئەدىبلەر تەربىيىلىنىپ چىققان. مەھمۇد كاشغەرىي «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا ئۆزىنىڭ ئۇستازى سۈپىتىدە ھۆرمەت بىلەن «الشيخ الامام الزاهد» دەپ ئاتىغان ھۈسەين ئىبنى خەلەپتەك ئالىملار شۇ مەدرىسىدە مۇدەررىسلىك قىلغان: شۇنداق قىلىپ، قاراخانىيلار قەدىمكى ئۇيغۇر مەدەنىيىتىنى جارى قىلدۇرۇپ، شەرقتىن ئەرەب - ئىسلام ئىمپېرىيىسىگە تەسىر كۆرسەتكەنىدى. 11- ئەسىر شارائىتىدا، گەرچە سالجۇقىيلار ئەرەب خەلىپىلىكىدە زور تەسىرگە ئىگە بولسىمۇ، لېكىن قاراخانىيلارنىڭ تۈزۈمى سامانىيلار ۋە سالجۇقىيلارنىڭكىدىن ئىلغارراق ئىدى. مەشھۇر شەرقشۇناس بارتولد مۇنداق دەيدۇ: «... قاراخانىيلار دەرۋەقە سالجۇقىيلاردىن ئىلغار ئىدى، چۈنكى تۈركىستاندا، ھېچبولمىغاندا ئۇلار ئۇيغۇرلار ئارقىلىق چىن مەدەنىيىتىنىڭ تەسىرىدە ياشىغانىدى.» نەتىجىدە قاراخانىيلار جارى قىلدۇرغان ئۇيغۇر تىل - ئەدەبىياتى ۋە

[1] قەشقەردە ھازىرمۇ «ساچ مەدرىسىسى» دېگەن جاي بار. مىلادىيە 1300- يىلى پۈتۈلگەن «سۇراھ» دېگەن كىتابنىڭ ئاپتورى جامال قارشى نۇرغۇن ئىزدىنىپ يۈرۈپ، جەۋھەرىنىڭ «سۇھاھ» دېگەن مەشھۇر كىتابىنى قەشقەردىكى «ساچىيە مەدرىسىسى»نىڭ كىتابلار خەزىنىسىدىن تاپقانلىقىنى ئۆز كىتابىدا قەيت قىلغان.

[2] ۋ. ۋ. بارتولد: «موڭغۇل ئىستېلاسىدىن ئىلگىرىكى تۈركىستان»، شائىخەي قەدىمكى ئەسەرلەر نەشرىياتى 2007- يىل 6- ئاي، خەنزۇچە نەشرى.

مەدەنىيىتى تۈركىي خەلقلەرنىڭ ئومۇمىي تىل-ئەدەبىياتىغا ۋە مەدەنىيىتىگە ئۈلگە بولۇش رولىنى ئوينىدى.

ئاشۇنداق سىياسىي ئېھتىياج، ئىقتىسادىي شارائىت ۋە مەدەنىي مۇھىت ئەرەب ھۆكۈمران دائىرىلىرىنىمۇ، سىياسەت، مەدەنىيەت ئەربابلىرىنىمۇ، ھەتتا ئاھالىنىڭ بەزى قاتلىمىنىمۇ تۈركىي تىلنى ئۆگىنىشكە ھاجەتمەن قىلدى. «ئۆز دەردىنى ئېيتىش ۋە تۈركلەرگە يېقىش ئۈچۈن، ئۇلارغا تۈركىي تىلدا سۆزلىشىشتىن ياخشىراق يول يوق»؛ «تۈركىي تىل ئەرەب تىلى بىلەن بەيگىگە چۈشكەن ئىككى ئاتقا ئوخشاش تەڭ چېپىپ كېتىۋاتاتتى»[1].

ئەنە شۇنداق شارائىتنىڭ تەقەززاسى بىلەن، «تۈركىي تىللار دىۋانى» مەيدانغا كەلگەن. «تۈركىي تىللار دىۋانى» ئۇيغۇر ئالىمى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ يۈكسەك ئىلمىي ئىپتىخارىنىڭ مېۋىسى.

## 2

«تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ ئاپتورى ھۈسەيىن ئوغلى مەھمۇد كاشغەرىي ئۆز تەرجىمىھالى ھەققىدە ئېنىق مەلۇمات بەرمىگەن، ئۇنىڭ زامانداشلىرىنىڭمۇ بۇ توغرىدا بىرەر يازغانلىقى بىزگە تېخى مەلۇم ئەمەس. بۇ ھەقتە پەقەت «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا ئۇچرىغان ئايرىم سۆز - ئىبارىلەرنىڭ مەزمۇنىدىن بەزى ئەھۋاللارنى پەرەز قىلىشقا بولىدۇ.

ئاپتور ئۆز ئەسىرىدە «بارسغان» شەھىرى ھەققىدە تەبىر بەرگىنىدە، مۇنداق قەيت قىلغان: «بارسغان — ئافراسىياپ ئوغلىنىڭ ئىسمى، بارسغان شەھىرىنى شۇ سالدۇرغان. مەھمۇدنىڭ ئاتىسى ئەنە شۇ شەھەردىن. بەزىلەر مۇنداق دەيدۇ: ئۇيغۇر خاقانىنىڭ بىر يىلقا باشقۇرغۇچىسى بولغان، بۇ يەرنىڭ ھاۋاسى ياخشى بولغىنى ئۈچۈن، ئۇ شۇ يەردە يىلقا باققان: كېيىن بۇ يەر شۇنىڭ ئىسمى بىلەن بارسغان دەپ ئاتالغان.»[2]

---

«تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا. مۇقەددىمە.

«تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا. 625 - بەت.

تارىخىي مەنبەلەرگە قارىغاندا، بارسغان — قاراخانىيلارنىڭ چوڭ شەھەرلىرىدىن بىرى، ئۇ ئىسسىقكۆلنىڭ شەرقىي جەنۇب بويىغا يېقىن جايلاشقان بولۇپ، يەتتىسۇ ئۆلكىسىنىڭ
11 I
ئىقتىسادىي//مەركىزى ئىدى. بۇ شەھەردىن مەشھۇر شەخسلەر يېتىشكەن، قوشۇن سەركەردىلىرى مەيدانغا كەلگەن. مەھمۇدنىڭ ئاتىسىنى شۇلاردىن بىرى دېيىش مۇمكىن.

مەھمۇدنىڭ ئاتىسى ھۇسەين بارسغاندىن قەشقەرگە كۆچۈپ كەلگەن. مەھمۇد ئۆزى قەشقەردە تۇغۇلغان. «تۈركىي تىللار دىۋانى» نىڭ 1 ـ جىلدىدا «[illegible]» يېزىسىغا «اِسْمُ قَرْيَةٍ لَنَا» («بىزنىڭ يۇرتىمىزنىڭ نامى» ياكى «يېزىمىزنىڭ نامى»)[1] دەپ ئىزاھ بېرىلگەن: «[illegible]» (*opal*) سۆزىگىمۇ شۇنداق ئىزاھ بېرىلگەن[2]. لېكىن، باشقا يېزا ياكى جايلارنىڭ ناملىرى ئىزاھلانغاندا، «بىزنىڭ» دېگەن ئېنىقلىغۇچى ئىبارە ئىشلىتىلمىگەن. مەسىلەن: «اَلُشْ — اِسْمُ قَرْيَةٍ بِكَاشْغَرْ» («ئالۇش — قەشقەردىكى بىر يېزىنىڭ نامى»)؛ «اَلْغُقْ — اِسْمُ قَرْيَةٍ بِكَاشْغَرْ» («ئالغۇق — قەشقەردىكى بىر يېزىنىڭ نامى»)؛ «قِزِلْ اُزْ مُشْتَاةٌ فِى جِبَالِ كَاشْغَرْ» («قىزىل ئۆزي — قەشقەر تاغلىرىدا بىر قىشلاق»)[3] ۋە باشقىلار.
12 I
مۇشۇلارغا ئاساسەن، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تۇغۇلغان ۋە ياشىغان يۇرتى قەشقەرنىڭ// توققۇزاق ناھىيە بازىرىنىڭ غەربىي شىمالىدىكى ئوپال يېزىسىنىڭ ئازىق كەنتى ئىكەنلىكى ئېنىق[4].

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ قاچان تۇغۇلغانلىقى ۋە قانچىلىك ئۆمۈر كۆرگەنلىكى ھەققىدىمۇ «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا بايان قىلىنغان بەزى ئىشارەتلەردىن باشقا ئېنىقراق مەلۇمات يوق.

«تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ 3 ـ جىلدىدا، مەھمۇد كاشغەرىي «بُكَا بُذْرَجْ» *bøkə buẑraq* ھەققىدە ئىزاھلىغىنىدا، ئارسلان تېگىن غازىنىڭ 40 مىڭ ئەسكىرى

---

[1] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا، 44ـ بەت.

[2] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا، 49ـ بەت.

[3] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا، 43ـ، 53ـ، 63ـ بەتلەر.

[4] ئوپالدىكى «ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مازىرى ئىكەنلىكىنى ئەينى دەۋردىكى قەشقەر ئۆلىمالىرىدىن موللا سادىق ئەلەم شاھ ئەلا ئاخۇن ئوغلى مەزكۇر مازارغا بىر كىتاب ۋەخپە قىلىش ئارقىلىق ئىسپاتلىغانلىقى بۇنىڭ يەنە بىر دەلىلى.

بىلەن ياباقۇلارنىڭ يەتتە يۈز مىڭ ئەسكىرىگە قارشى جەڭ قىلغانلىقىنى، ئۆزىنىڭ شۇ جەڭگە قاتناشقانلاردىن جەڭدە نېمە ئۈچۈن يېڭىپ چىققانلىقىنى سورىغانلىقىنى بايان قىلىدۇ[1]. بۇ يەردە ئېيتىلغان «ئارسلان تېگىن غازى» ئېھتىمال ھىجرىيە 408- يىلى (مىلادىيە 1017 — 1018- يىلى) بۇرادىرى توغان خاننىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن تەختكە ئولتۇرغان «ئەبۇل مۇزەپپەر شەرەفىد دەۋلە» ئۇنۋانىدىكى ئارسلان خان بولسا كېرەك. شۇنىڭدەك مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «تۈرك ئەللىرىنى سامانىي ئوغۇللىرىدىن ئالغان بوۋىلىرى»دىن بىرى ئېھتىمال «شەمسىد دەۋلە» ئۇنۋانىدىكى ئەبۇ نەسر ئەھمەد ئىبنى ئەلى ئىلىك خان بولسا كېرەك. بۇ كىشى ھىجرىيە 383- يىلى (مىلادىيە 993 — 994 - يىلى) بۇرادىرى ھارۇن ھەسەن/بۇغراخاننىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن تەختكە ئولتۇرۇپ، 403 - يىلى (مىلادىيە 1012 — 1013 - يىلى) ۋاپات بولغان. ئەبۇ نەسر ئەھمەد ئىلىك خان 999 - يىلى بۇخارانى قولغا كەلتۈرگەن ۋە 1008- يىلى سامانىيلارنىڭ سەلتەنىتىگە خاتىمە بەرگەن. بۇ ۋەقەلەر يۈز بەرگەن يىللار بويىچە، مەھمۇد كاشغەرىينى 11- ئەسىرنىڭ باشلىرىدا دۇنياغا كەلگەن، دەپ پەرەز قىلىش مۇمكىن. ئەمدى، قەشقەردە ئوردا پىتنىسى يۈز بېرىپ، يېقىن - يورۇقلىرىنىڭ ياردىمى بىلەن ئامان قالغان مەھمۇد مۇساپىر بولۇپ ياقا يۇرتلارغا چىقىپ كەتكەن چاغلىرىغا ۋە «دىۋان»نى يېزىشقا كىرىشكەن ۋە يېزىپ بولۇپ قايتا - قايتا تۈزەتكەن ۋاقتىغا ئاساسلانغاندا، ئالىمىمىز مىلادىيە 11- ئەسىرنىڭ باشلىرىدا تۇغۇلغان ۋە 11- ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا ئۆز يۇرتى قەشقەر ئوپالدا ۋاپات بولغان بولۇشى مۇمكىن.

«مەن شۇ تۈركلەرنىڭ... ئەڭ ئاساسلىق قەبىلىسىگە مەنسۇپلىرىدىن ۋە جەڭ ئىشلىرىدا ئۇستا نەيزىۋازلىرىدىن» دەپ ئۆزى توغرىسىدا تەرىپلىگەن ئىبارىسى بويىچە، مەھمۇد كاشغەرىينى خانلىقنىڭ ھاكىمىيىتىنى قولىدا تۇتقان ياكى قوشۇنىنىڭ گۋاردىيە قىسمىنى تەشكىل قىلىدىغان ئاساسلىق قەبىلىدىن ئىكەن، دېگەن خۇلاسىگە كېلىش مۇمكىن. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا «تۈرك ئەللىرىنى سامانىي ئوغۇللىرىدىن ئالغان بوۋىلىرىمىز...» دېگەن سۆزىدىن ئۇنىڭ قاراخانىيلارنىڭ خان جەمەتىگە مەنسۇپ ئىكەنلىكى ئوچۇق كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ.

[1] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا، 545- بەت.

# 3

دۇنيانىڭ مەدەنىيەت ئوچاقلىرىدىن بىرى بولغان ئوتتۇرا ئاسىيادىكى تۈركىي خەلقلەرنىڭ تىلى ھەققىدە، تارىختا بىرىنچى بولۇپ ئۇيغۇر ئالىمى مەھمۇد كاشغەرىي تەكشۈرۈش- تەتقىقات ئېلىپ بارغان. ئۇلۇغ تىلشۇناس ئۆزىنىڭ بۇ چوڭ ئىلمىي خىزمىتىنى ئاۋۋال ئەمەلىي تەكشۈرۈشتىن باشلىغان. مەھمۇد كاشغەرىي مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلارنىڭ شەھەر ۋە سەھرالىرىنى باشتىن- ئاياغ كېزىپ چىقتىم. تۈرك، تۈركمەن، ئوغۇز، چىگىل (چىيىل)، ياغما، قىرغىز قەبىلىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى خاتىرىلەپ چىقىپ، ئۇلاردىن پايدىلاندىم. شۇنىڭ بىلەن، بۇ قەبىلىلەرنىڭ ھەربىرىنىڭ تىلى مېنىڭ دىلىمغا ناھايىتى ياخشى ئورۇنلاشتى.»[1]

مەھمۇد كاشغەرىي ئەدەبىي تىلدىن باشقا، ئوغۇز، قىپچاق، ئارغۇ ۋە باشقا خەلقلەرنىڭ شېۋە لېكسىكىلىرىنى ئاددىيلا تىل ماتېرىياللىرى سۈپىتىدە خاتىرىلىۋېلىپ، تىزىپ قويماستىن، بەلكى ئۇلارنىڭ فونېتىكىلىق خۇسۇسىيەتلىرى، مورفولوگىيىلىك ھالەتلىرىنىمۇ ئىلمىي يوسۇندا تەكشۈرگەن. ئۇ ئۆز تىلىنىڭ ئەڭ يېتىشكەن مۇتەخەسسىسى بولغىنىدىن تاشقىرى، ئەرەب، پارس تىللىرىنىمۇ خۇددى ئۆز ئانا تىلىنى بىلگەندەك ئوبدان ئۆزلەشتۈرگەن.

مەھمۇد كاشغەرىي ئىلمىي تەكشۈرۈش ئارقىلىق توپلىغان تىل پاكىتلىرى ئۈستىدە، ئۆز زامانىسىنىڭ ئەڭ ئىلمىي ئۇسۇلى بىلەن تەتقىقات ئېلىپ بارغان. ئاپتور كىتابنى تۈزۈشكە كىرىشىشتىن بۇرۇن، تۈركىي تىلدا ۋە ئەرەب تىلىدا يېزىلغان لۇغەتشۇناسلىققا دائىر ھەر خىل ماتېرىياللارنى كۆپ ئوقۇغان: جۈملىدىن ئەرەبلەر تارىخىنى، بولۇپمۇ ئىسلام تارىخىنى، ئىسلام پەلسەپىسىنى، قۇرئان ۋە ھەدىسلەرنى ناھايىتى ئىنچىكە ئۆگەنگەن.

---

[1] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا، 3- بەت.

مەھمۇد كاشغەري باغداتقا كەلگىنىدە، كىتابنى قايسى ئۇسۇل بىلەن يېزىش ئۇستىدە كۆپ ئىزدەنگەن، نەتىجىدە، ئۇز 15| زامانىسىدىكى ئەڭ يېڭى ئۇسۇل، يەنى زامانىغىچە تېخى قوللىنىلمىغان ئۇسۇل بىلەن يېزىشقا كىرىشكەن. ئاپتور بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «مەن ئىشنى يېنىكلىتىش ۋە كىتابنى ئىخچام قىلىش ئۇچۇن، بۇ ئەسەرنى مەندىن بۇرۇن ھېچكىم ئىشلەتمىگەن ۋە ھېچكىمگە مەلۇم بولمىغان ئالاھىدە بىر تەرتىپتە تۈزۈپ چىقتىم». «مەن بۇ كىتابنى ھېكمەتلىك سۆزلەر، سەجئىلەر، ماقال- تەمسىللەر، بېيىت- قوشاقلار، رەجەزلەر ۋە نەسرىي پارچىلەر بىلەن بېزەپ، مەخسۇس ئېلىپبە تەرتىپىدە تۈزۈپ چىقتىم. ئۆگەنگۈچى ۋە ئىزدىگۈچىلەرنىڭ كېرەكلىك سۆزلەرنى ئاسان تېپىشى ئۈچۈن، بىر نەچچە يىل مۇشەققەت چېكىپ، سۆزلەرنى جاي - جايىغا قويدۇم، تۇتۇقلىرىنى ئاچتىم، چىگىشلىرىنى يەشتىم.»

شۇنىڭدەك، ئاپتور ئۆز كىتابىغا كىرگۈزگەن ھەربىر سۆز- ئىبارىنى كونكرېت، جانلىق مىساللار ئارقىلىق، ئەرەبلەرنىڭ ئەدەبىي تىلىدا ئىنچىكە- نازۇك ئىبارىلەر بىلەن ناھايىتى چۈشىنەرلىك قىلىپ ئىزاھلاپ بەرگەن. ئاپتور ئۆزى يازغان مۇقەددىمىسىدە مۇنداق دەيدۇ: «ئەبەدىي يادىكارلىق ۋە پۈتمەس- تۈگىمەس بىر بايلىق بولۇپ قالسۇن دەپ، ئۇلۇغ تەڭرىگە سىغىنىپ، بۇ كىتابنى تۈزۈپ چىقتىم ۋە ئۇنىڭغا «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» — «تۈركىي تىللار دىۋانى» دەپ ئات قويدۇم.»[1]

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «تۈركىي تىللار دىۋانى»نى يېزىشقا قايسى يىلى كىرىشكەنلىكى ھەققىدە كېسىپ ئېيتىش تەس. ئاپتور «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ 1- جىلدىدا، تۈرك مۇچەل يىللىرىنى ئىزاھلىغاندا: «بۇ كىتابنى يازغان يىلىمىز تۆت يۈز 16| ئاتمىش ئالتىنچى يىلنىڭ مۇھەررەم ئېيى بولۇپ، يىلان يىلى كىرگەنىدى...» دەپ يازغان. بۇ سۆزگە قارىغاندا، مەھمۇد كاشغەري بۇ كىتابنى ھىجرىيە 466- يىلىدىن بۇرۇنراق يېزىشقا باشلىغان بولۇشى مۇمكىن. چۈنكى، كىتابنى ئاپتورنىڭ قولىيازمىسىدىن كۆچۈرگەن كاتىپ مۇھەممەد ئىبنى ئەبى بەكرى كۆچۈرگەن نۇسخىسىنىڭ ئاخىرىغا مۇنداق دەپ يېزىپ قويغان: «كىتابنىڭ ئاپتورى ئۆز قولى بىلەن يازغان بۇ نۇسخىنىڭ ئاخىرىدىكى جۈملىنى ئەينەن كۆچۈرۈپ قويدۇم: كىتاب 464- يىلى جامادىيەلئەۋۋەلنىڭ باشلىرىدا يېزىلىشقا باشلاپ، تۆت قېتىم تۈزىتىلىپ ۋە تەھرىرلىنىپ، 466- يىلى جامادىيەلئاخىرنىڭ 10- كۈنى دۈشەنبە تامام بولدى».

---

[1] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا، 3 ـ بەت.

مەھمۇد كاشغەرىي «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ مۇقەددىمىسىدە مۇنداق قەيت قىلىدۇ: «بۇ كىتابنى ھاشىم ئۇرۇقىدىن چىقىپ، ئاbbاسىيلار سۇلالىسىدە يولباشچى بولغان... مۇئمىنلەرنىڭ ئەمىرى ۋە تەڭرى تەيىنلىگەن خەلىپە مۇھەممەد ئوغلى ئەبۇلقاسىم ئابدۇللا مۇقتەدى بىئەمرىللا ھەزرەتلىرىگە ئارمىغان قىلدىم». بۇ سۆزلەرگە قارىغاندا، ئاپتور كىتابنى باغداتتا مۇقتەدى بىللانىڭ بوۋىسى قائىم بىئەمرىللا خەلىپىلىكىنىڭ ئاخىرقى ۋاقىتلىرىدا يېزىشقا كىرىشكەن: قائىم بىئەمرىللا ھىجرىيە 467- يىلى (مىلادىيە 1075- يىلى) ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ نەۋرىسى ئەبۇلقاسىم ئابدۇللا مۇقتەدى بىللا خەلىپە بولغان. بۇنىڭ خەلىپىلىك ۋاقتى ھىجرىيە 467 — 488 (مىلادىيە 1075 — 1094) - يىللارغىچە 19 يىل 5 ئاي داۋام قىلغان.

دېمەك، بىزنىڭ تەخمىنىمىزچە بولغاندا، مەھمۇد كاشغەرىي «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ بىرىنچى نۇسخىسىنى ھىجرىيە 464 — 466 (مىلادىيە 1072 — 1074) - [17] يىللىرى يېزىپ، تەھرىرلەپ بولۇپ، ھىجرىيە 467 (مىلادىيە 1075) - يىلىدا قايتا تولۇقلاپ چىققان. ئاندىن ئاbbاسىي خەلىپىلىرىنىڭ يىگىرمە يەتتىنچىسى بولغان ۋە جالالىددىن سالجۇقىينىڭ كۈچ چىقىرىشى بىلەن تەختكە ئولتۇرغان ئەبۇلقاسىم ئابدۇللا مۇقتەدى بىللاغا تەقدىم قىلغان. بىر رىۋايەتتە، تاۋغاچ بۇغرا قاراخان — ئەبۇ ئەلى ھەسەن ئىبنى سۇلايمان ئارسلان خاننىڭ ۋەكىللەر ئۆمىكى يېڭى خەلىپىنى تەبرىكلەش ئۈچۈن باغداتقا بارغاندا، مەھمۇد كاشغەرىي مەزكۇر ۋەكىللەر ئۆمىكىنىڭ باشلىقى بولغان تاغىسى بىلەن بىللە خەلىپە ھۇزۇرىغا كىرىپ، ئۆزىنىڭ بۇ ئەسىرىنى خەلىپىگە تۇتقانىكەن.

## 4

مەھمۇد كاشغەرىي تۈركىي تىلنىڭ ئۇزاق تارىخقا ئىگە باي تىل ئىكەنلىكىنى، بۇ تىل ئىگىلىرىنىڭ مەدەنىيەتتە ئۆز زامانىسىدا يۇقىرى سەۋىيىگە يېتىش بىلەن بىللە، مەنىۋى قۇرۇلۇش جەھەتتىمۇ ئېسىل پەزىلەتلەرگە ئىگە ئىكەنلىكىنى نامايان قىلىش ئۈچۈن، «تۈركىي تىللار دىۋانى»نى تۈزۈپ چىققان. «تۈركىي تىللار دىۋانى» ئەرەبلەرنىڭ تۈركىي تىلنى ئۆگىنىشى ئۈچۈنلا تۈزۈلگەن ئاددىي سېلىشتۇرما لۇغەت كىتابى ئەمەس،

بەلكى قاراخانىيلار دەۋرىدىكى پۈتۈن تۈركىي خەلقلەرنىڭ ئىقتىسادىي، مەدەنىي ھاياتىنى، جۈملىدىن ئىلىم- پەن، سەنئەت ساھەلىرىدىكى مۇۋەپپەقىيەتلىرىنى، ھاكىمىيەت- سىياسەت يۈرگۈزۈش تەدبىرلىرىنى، پەلسەپىۋى- ئەخلاقىي چۈشەنچىلىرىنى، ئۆرپ- ئادەتلىرىنى باي تىل ماتېرىياللىرى ئارقىلىق تونۇشتۇرىدىغان مۇكەممەل قامۇستۇر.

«تۈركىي تىللار دىۋانى»غا كىرگۈزۈلگەن تەخمىنەن// [18 I] 7500 دىن ئارتۇق سۆزلەم (سۆز ۋە ئىبارە) مەزمۇن جەھەتتىن ناھايىتى كەڭدۇر. ئاپتور ھەربىر سۆزنى، ھەرپلەرنىڭ ئاز - كۆپلۈكىنى ئاساس قىلغان ھالدا، ئەرەبچە ھىجا ئۇسۇلىدىكى ئېلىپبە تەرتىپى بويىچە تىزىپ، سۆزلەرنىڭ ئىستېمال مەنىلىرىنى تولۇق بىلدۈرۈش ئۈچۈن، ئىخچام جۈملىلەرنى تۈزگەن: گاھىدا بىر سۆزلەمگە تەئەللۇق ھېكمەتلىك سۆز، قاپىيىلىك نەسر، تەمسىل، قوشاق - بېيىت، شېئىرغا ئوخشاش ئىپادىلەش ۋاسىتىلىرىدىن پايدىلانغان. مەھمۇد كاشغەرىي «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا خەلق تىلى، قەدىمكى تىل ۋە باشقا تىل ئامىللىرىنى بىر مەنبە سۈپىتىدە يۇغۇرۇپ بەرگەن.

بىزنىڭ چۈشىنىشىمىزچە، «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ مەزمۇنى قىسقىچە تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت:

1. «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا تۈركىي قەبىلىلەر تەپسىلىي تونۇشتۇرۇلغان ۋە بۇ قەبىلىلەرنىڭ تارىخىغا دائىر مەلۇماتلار بېرىلگەن. شۇ زامانلاردا تارىخقا ئىسلام پەلسەپىسى بىلەن قاراش ھۆكۈمرانلىق ئورۇندا تۇراتتى، لېكىن مەھمۇد كاشغەرىي دىنىي- ئىدىيىۋى چەكلىمىگە قارىماي، تۈركىي خەلقلەرگە دائىر بىرمۇنچە تارىخىي ۋەقەلەرنى مۇمكىنقەدەر ئەينەن يېزىپ قالدۇرغان. مەھمۇد كاشغەرىي بايان قىلغان ئەھۋاللار ئەرەب، پارس سەيياھلىرىنىڭ خاتىرىلىرىگە ۋە خەنزۇچە تارىخ كىتابلىرىدا قەيت قىلىنغان بەزى ۋەقەلەرگە توغرا كېلىدۇ، بەلكى بۇلارنىڭ مۇجمەل بولغان جايلىرىنى ئايدىڭلاشتۇرۇۋېلىشقا ياردەم بېرىدۇ. مەھمۇد كاشغەرىي ئەرەبچە ئەسەر يازغان ئاپتورلار ئىچىدە، ئوتتۇرا ئاسىيا خەلقلىرى توغرىسىدىكى مەلۇماتنى پەقەت كىتابلاردىنلا ئالماي، خەلق ئارىسىدىكى جانلىق پاكىتلار ۋە رىۋايەتلەر// [19 I] ئاساسىدا يارىتىپ بەرگەن يېگانە ئاپتور.

2. «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا تۈركىي قەبىلىلەر ياشىغان جايلار، بولۇپمۇ قاراخانىيلارنىڭ شۇ زامانىدىكى تېررىتورىيىسى، شۇنىڭدەك تۈركىي قەبىلىلەر بىلەن

قوشنا ئەللەرگە دائىر جۇغراپىيىۋى نامىلارنىڭ مەشھۇرلىرى بېرىلگەن، ھەتتا بۇ نامىلار پەقەت ئادەتتىكى نام سۈپىتىدىلا ئەمەس، بەزىلىرى بىرەر مۇھىم ۋەقەگە بېغىشلاپ تونۇشتۇرۇلغان. بۇ ھەقتە شەرقشۇناس بارتولد مۇنداق دەيدۇ: «ئومۇمەن، مەھمۇدنىڭ تۈرلۈك شەھەرلەرگە دائىر بەرگەن قىسقا مەلۇماتلىرىدىن، ھازىر بىزنىڭ ئىلكىمىزدە بولمىغان بىرمۇنچە تارىخىي ئەسەرلەر بۇ زاتنىڭ قولىدا بارلىقى ئۇقۇلىدۇ.... مەسىلەن: ‹ المقنع › (مۇقەننا) دېگەن ئادەم ئەتراپىغا ئۇيۇشقانلار تۇرىدىغان ‹ ئىنجۇكەنت › شەھىرىنى بايان قىلىدۇ. بۇ شەھەر ئاشۇ قوۋمنىڭ تەۋەسىگە ئەرەب ئەسكەرلىرى باستۇرۇپ كىرىشى بىلەن خاراب بولغان».[1] دەرۋەقە، «تۈركىي تىللار دىۋانى» يېزىلىشتىن 300 يىل بۇرۇن، يەنى مىلادىيە 776 — 784 - يىللاردا ئوتتۇرا ئاسىيادا، قارشى دەريا ۋادىسىدا ئەرەب تاجاۋۇزچىلىقىغا قارشى مۇقەننا رەھبەرلىكىدە خەلق ھەرىكىتى بولغانىدى.

مەھمۇد كاشغەرىي شۇ زامانلاردا ئىسلام دىنىغا كىرمىگەن شەرقىي ئۇيغۇرلارنىڭ چوڭ شەھەرلىرىنى بىر - بىرلەپ ئاتاپ ئۆتكەن. بولۇپمۇ، «خاقانىيە ئۆلكىسى» ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى چوڭ شەھەرلەرنىلا ئەمەس، ھەتتا مۇھىم يېزىلارنى ۋە قاتناش تۈگۈنلىرىنى، تاغ - سۇلارنى تولۇق يازغان. مەھمۇد كاشغەرىي ئىسلام ئەللىرىگە دائىر مەلۇماتلارنى (ئەپسانىۋى قىسسىلەرنى) يازغاندا، ئەرەب- ئىسلام ماتېرىياللىرىدىن پايدىلانغان/بولۇشى مۇمكىن؛ لېكىن، تۈركىي خەلقلەر ياشايدىغان، بولۇپمۇ قاراخانىيلار جۇغراپىيىسىگە دائىر بېرىلگەن مەلۇماتنى، شۈبھىسىز، ئۆزى تەكشۈرۈپ توپلىغان.

مەھمۇد كاشغەرىي يەنە تۈركىي خەلقلەر جايلاشقان كەڭ دىيارنى يەر يۈزىنىڭ يۇمىلاقلىقى ئۇقۇمى بويىچە، قىياسەن خەرىتە قىلىپ سىزىپ بەرگەن. ئاپتورنىڭ ئۆز تىلى بويىچە «دائىرە» دەپ ئاتالغان بۇ خەرىتە ئاسىيانىڭ شۇ كەمگىچە يېتىپ كەلگەن ئەڭ مۇكەممەل ۋە ئەڭ قەدىمكى خەرىتىسىدۇر. بۇنىڭدا تاغلار، دېڭىز، دەريا ۋە كۆللەر ئاددىي ۋە گېئومېتىرىك شەكىلدە ئىپادىلەنگەن، مۇھىم شەھەرلەر ۋە قەبىلىلەرنىڭ جايلاشقان ئورۇنلىرى كۆرسىتىلگەن.

3. «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا، نۇرغۇن سۆزلەملەرنىڭ ئىستېمال مەنىسىنى جانلىق ئىپادىلەش ئۈچۈن، ئەدەبىي پارچىلەر بېرىلگەن. بۇ ئەدەبىي پارچىلار بىز ئۈچۈن

[1] ۋ. ۋ. بارتولد: «ئوتتۇرا ئاسىيا تۈرك تارىخى» 88- بەت.

تۈركىي خەلقلەرنىڭ قەدىمكى باي ئەدەبىي مىراسلىرىنىڭ نەمۇنىلىرى سانىلىدۇ.

تۈركىي خەلقلەر ئارىسىدا ئوغۇز ۋە ئافراسىياپقا ئوخشاش قەھرىمانلار توغرىسىدىكى مەرسىيە ۋە مەدھىيىلەردىن مەھمۇد كاشغەرىي بىزگە ناھايىتى ئاز بولسىمۇ، ئىنتايىن قىممەتلىك پارچىلەرنى يەتكۈزۈپ بەردى.

«تۈركىي تىللار دىۋانى»غا تۈرلۈك تېمىدا جەمئىي 242 كۇپلېت (1- جىلدىدا 117 كۇپلېت، 2- جىلدىدا 48 كۇپلېت، 3- جىلدىدا 77 كۇپلېت) ئەدەبىي پارچە كىرگۈزۈلگەن. بۇ ئەدەبىي پارچىلەرنى مەزمۇن ۋە شەكىل جەھەتتىن تۆت چوڭ تۈركۈمگە بۆلۈش مۇمكىن: بىرىنچى، داستانلار، يەنى تاڭغۇتلار بىلەن بولغان جەڭ، قەبىلىلەر ئارا توقۇنۇشلار، دىنىي مۇناسىۋەت تۈپەيلىدىن مۇسۇلمان بولغان «تۈرك»لەرنىڭ // [21] ئۇيغۇر «تات» لارغا قارشى قىلغان يۈرۈشلىرى، تۈركەشلەر ۋە ياباقۇلار بىلەن بولغان ئۇرۇش، جۇملىدىن توققۇز ئۇيغۇر قەبىلىلەر ئىتتىپاقىدىكى چوڭ قەبىلىلەرنىڭ ئۆزئارا جەڭ - جېدەللىرى ھەققىدىكى داستانلاردىن پارچىلار: ئىككىنچى، مەرسىيىلەر، يەنى ئالپ ئەرتوڭا ۋە نامەلۇم بىر قەھرىمان توغرىسىدىكى مەرسىيە: ئۈچىنچى، قوشاقلار، يەنى مۇھەببەت ۋە ئەمگەك، تەبىئەت تەسۋىرلىرى، تۇغۇلغان ئەل- يۇرتنىڭ مەنزىرىلىرى توغرىسىدىكى قوشاقلار: تۆتىنچى، ساقىينامە ۋە ئۇۋچىلىق توغرىسىدىكى قوشاقلار (مۇنداق قوشاقلارنىڭ بەزىلىرى ناھايىتى يىراق ئۆتمۈشنى ئەسلىتىدۇ).

«تۈركىي تىللار دىۋانى»دا بېرىلگەن ھېكمەتلىك سۆزلەر، ماقال- تەمسىللەر 200 دىن ئاشىدۇ. بۇنداق ھېكمەتلىك سۆزلەر دۇنياغا ۋە مەئىشەتكە قانداق قاراشنى بىلدۈرىدىغان، يىراق ئۆتمۈشتىكى ئىجتىمائىي ئەخلاق نورمىلىرىنى ئىپادىلەيدىغان پەلسەپىۋى مەزمۇنلۇق ئىبارىلەردۇر.

4. «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا ئۇيغۇر ۋە باشقا تۈركىي خەلقلەرنىڭ ماددىي ھەم مەدەنىي تۇرمۇشىغا دائىر خېلى ئەھمىيەتلىك مەلۇماتلار بېرىلگەن.

«تۈركىي تىللار دىۋانى»دا يېزا ئىگىلىكىگە دائىر سۆزلەر (زىرائەتلەر، ھەرجايدا ئۆسىدىغان گىياھ - دەرەخلەر)، چارۋىچىلىق ۋە مال دوختۇرلۇققا دائىر سۆزلەر، ھەر خىل ھايۋانلار، ئۇچار قاناتلاردىن كۆپ ئۇچرايدىغانلىرىنىڭ ناملىرى ۋە ئۇلارنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى تونۇشتۇرۇلغان.

«تۈركىي تىللار دىۋانى»غا كىرگۈزۈلگەن ھۈنەر- سەنئەتكە دائىر سۆزلەردىن 10 — 11- ئەسىرلەردە قول ھۈنەرۋەنچىلىكىنىڭ // [22] ئىنتايىن تەرەققىي قىلغانلىقىنى، قول

سانائەتتە ئىش تەقسىماتىنىڭ خېلى يۇقىرى سەۋىيىگە يەتكەنلىكىنى كۆرۈشكە بولىدۇ.

«تۈركىي تىللار دىۋانى»دا ئۇيغۇر ۋە بەزى تۈركىي خەلقلەرنىڭ خېلى بۇرۇنلا شەھەر ـ قورغان سېلىپ ئولتۇراقلاشقانلىقى توغرىسىدىمۇ بەزى مەلۇماتلار بار.

«تۈركىي تىللار دىۋانى»دا ئۇيغۇر ۋە باشقا تۈركىي خەلقلەرنىڭ كۈندىلىك تۇرمۇشىغا دائىر مەلۇماتلارمۇ بار. مەسىلەن: ياخشى كۆرىدىغان ئايرىم غىزالارنى ئېتىش يوللىرى، مەي ئېچىتىش ئۇسۇللىرى، چالغۇ ئەسۋابلىرى، كىيىم ـ كېچەكلەر، زىننەت بۇيۇملىرى، كىشىلەرنىڭ ئولتۇرۇش ـ قوپۇشلىرىغا دائىر ئەدەپ ـ قائىدىلەرنى ئاپتور پەقەت سۆزلەم تەرىقىسىدىلا بېرىپ قالماي، بەلكى چۈشەندۈرۈپ يازغان. ھەتتا مەدەنىي ھاياتنىڭ يۇقىرى سەۋىيىدە ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدىغان بەزى ئاددىي پاكىتلارنىمۇ بەرگەن. مەسىلەن: ئاياللارنىڭ باغىرداق تاقايدىغانلىقى، كىيىم ـ كېچەكلەرگە دەزمال سالىدىغانلىقىنىمۇ ئالاھىدە تونۇشتۇرغان.

«تۈركىي تىللار دىۋانى»دا تېبابەتچىلىككە دائىر مەلۇماتلارمۇ بار. ئۇيغۇر ۋە باشقا تۈركىي خەلقلەرنىڭ ئۆسۈملۈك ۋە مىنېرال دورىلىرىنى كەڭ ئىشلىتىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان ئاتالغۇلار كىرگۈزۈلگەن. شۇنىڭدەك ئادەتتىكى ۋە كەڭ تارقىلىدىغان كېسەللەر توغرىسىدىمۇ چۈشەنچىلەر بېرىلگەن. مەسىلەن: «سىيغىن ئتي» (خەنزۇچە — رېنشېن، پارسچە — ئىستەرەنگ) دىن پايدىلىنىشنىمۇ خېلى بۇرۇنلا تەتقىق قىلىنغانلىقى مەلۇم.

23 I

بۇلاردىن باشقا، تۈركىي قەبىلىلەر ئارىسىدا كەڭ قوللىنىلىدىغان ئەرلەر ئىسىملىرىنىمۇ تونۇشتۇرغان. چۈنكى، ئاپتور ياشاۋاتقان مەزگىلدە، ئىسلام دىنى مۇناسىۋىتى بىلەن ئەرەبچە ئىسىم قويۇش ئادەتكە ئايلىنىۋاتقانىدى. شۇڭا، مەنىلىك تۈركىي ئىسىملارنىمۇ ئەرەبلەرگە تونۇشتۇرغان.

5. «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا ھاكىمىيەت قۇرۇلۇشىغا دائىر قەدىمكى ۋە ئۆز زامانىدىكى ئاتالغۇلار، شۇنىڭدەك ھاكىمىيەت دەرىجىلىرى، ھۆكۈمرانلارنىڭ تەبىقىلىرى ۋە ئۇنۋانلىرى خېلى كۆپ ئۇچرايدۇ. جۈملىدىن، ھەربىي تۈزۈم، جەڭ ۋە تاكتىكا توغرىسىدىكى سۆزلەرمۇ بار. ھەربىي قوشۇنغا دائىر «سۇ بىتىك» (قوشۇننىڭ ئايلىق دەپتىرى) دېگەندەك ئاتالغۇلار شۇنى بىلدۈرىدۇكى، بۇ زاماندا قەدىمكى چارۋىچىلىق ـ كۆچمەنچىلىك دەۋرىدىكىدەك ھەربىي يۈرۈش زۆرۈرىيىتى بىلەن پۈتۈن قەبىلە ئەسكەر بولماستىن، بەلكى مۇنتىزىم قوشۇن بارلىققا كەلگەن: ھەربىي

تاكتىكىنى تەتقىق قىلغۇچى ۋە ھەربىي مەشىق ئۆگەتكۈچى مەخسۇس ئەمەلدارلار بولغان.

6. «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا كالېندارچىلىق ۋە ئاسترونومىيىگە دائىر مەلۇماتلار بېرىلگەن. يىللارنى مۇچەل بىلەن ھېسابلاش ئۇسۇلىنىڭ تۈركىي خەلقلەر ئارىسىدا ناھايىتى قەدىمدە پەيدا بولغانلىقى توغرىسىدىكى رىۋايەتنى بىزگە يېزىپ قالدۇرغان. شۇنىڭدەك مەھمۇد كاشغەرىي كۆچمەنچى تۈركىي قەبىلىلەرنىڭ ئاي ۋە ھەپتە- كۈنلەرگە نام قويۇشنى چەتتىن (سوغدلاردىن) ئۆگەنگەنلىكىنىمۇ ئەسلىتىپ ئۆتكەن.

ئاللىقاچان ئولتۇراقلىشىپ بولغان شەرقىي ئۇيغۇرلار، شۇنىڭدەك «خاقانىيە» خەلقى ئورخۇن ۋە قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقىدىكى// [24 II] ئابىدىلەر (مەڭگۇ تاشلار)دە پۈتۈلگەن ۋە تۈركىي خەلقلەردىن يېتىشىپ چىققان مەشھۇر ئالىم ئەبۇ رەيھان بىرۇنىي (972 — 1049) قايتا رەتلەپ چىققان تۈركىي كالېندارنى قوللىنىپ كەلگەنىدى. بولۇپمۇ، ئون ئىككى ھايۋانلىق كالېندار، يەنى «مۇچەل يىلى»نى تۈركىي خەلقلەر قانداق ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەنلىكىنى مەھمۇد كاشغەرىي تۈرك خاقانى ئۇۋغا چىقىپ، پۈتۈن ھايۋانلارنى ئىلى دەرياسىغا ھەيدەتكەن، دېگەن مەزمۇندىكى رىۋايەت بىلەن بەرگەن.

11- ئەسىرگىچە تۈركىي خەلقلەر ئىچىدە ئەڭ مەدەنىيەتلىك ھېسابلانغان ئۇيغۇرلار ئاسترونومىيە ھەققىدە خېلى تەتقىقات ئېلىپ بارغان. پەلەك بۇرجلىرى ۋە سەييارىلەرنى تەتقىق قىلىپ، ناھايىتى نۇرغۇن يۇلتۇزلارغا ئىسىم قويغانىدى.

يۇقىرىدىكى ساھەلەرگە ئائىت قىممەتلىك مەلۇماتلاردىن باشقا، «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ يەنە بىر ئەڭ ئەھمىيەتلىك يېرى شۇكى، مەھمۇد كاشغەرىي ئۆزىنىڭ بۇ ئۇلۇغ ئەسىرىدە (كىتابنىڭ بېشىدىن تارتىپ ئاخىرىغىچە زۆرۈر بولغان جايلارنىڭ ھەممىسىدە) «خاقانىيە تىلى»نىڭ فونېتىكىلىق، گراماتىكىلىق قانۇنىيەتلىرى ۋە لېكسىكولوگىيىسىنى ئاساس قىلغان ھالدا، ئۇيغۇر ۋە باشقا تۈركىي خەلقلەر تىللىرىنىڭ فونېتىكا، گراماتىكا قائىدىلىرىنى ناھايىتى ئىنچىكە، ئۇقۇشلۇق چۈشەندۈرگەن. ئورخۇن ۋە قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقىدىكى ئابىدىلەر ۋە ئۇيغۇرچە تۇرپان تېكىستلىرى 19- ئەسىرنىڭ ئاخىرىدىن باشلاپ تېپىلىپ، ياۋروپادا تۈركىي تىللار تەتقىقاتى كەڭ قانات يايغاندىن بۇيان مۇجمەل بولۇپ كەلگەن نۇرغۇن مەسىلىلەر «تۈركىي تىللار// [25 I] دىۋانى»نىڭ تېپىلىشى بىلەن ئايدىڭلاشتى. شۇ چاغقىچە كۆز قاراشلىرى مۇجمەل بولغان مەشھۇر تۈركولوگلارمۇ چۈشەنچىلىرىنى «تۈركىي تىللار

دىۋانى» بىلەن روشەنلەشتۈرۈۋالدى. مەھمۇد كاشغەرىي «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا ئەڭ ئومۇمىي بولغان فونېتىكىلىق، گراممانىكىلىق قائىدىلەرنى بەرگەندىن باشقا، يەنە «كتاب جواهر النحو في لغات الترك» («تۈركىي تىللار گراممانىكىسىنىڭ جەۋھەرلىرى») دېگەن مەخسۇس كىتاب يازغانلىقىنى ئەسلىتىپ ئۆتكەن. ئەپسۇسكى، بۇ كىتاب تېخىچە يورۇققا چىقمىدى.

سېلىشتۇرما تىلشۇناسلىق ياۋروپادا 19- ئەسىردە باشلانغان بولسا، شەرقتە خېلى بۇرۇنلا ۋۇجۇدقا كەلگەن. 11- ئەسىردە ئۇلۇغ تىلشۇناس مەھمۇد كاشغەرىي بۇ پەننى يېڭى باسقۇچقا كۆتۈرگەن. مەھمۇد كاشغەرىي بۇ ئۆلمەس ئەسىرىدە تۈركىي تىللار بىلەن ئەرەب تىلىنى سېلىشتۇرغاندىن باشقا، يەنە تۈركىي تىللارنى ئۆزئارا سېلىشتۇرۇپ تەتقىق قىلغان. بۇ ئىلمىي پائالىيەت مەملىكىتىمىزدە كېيىنمۇ داۋام قىلدى. مەسىلەن: 15- ئەسىردە مىڭ سۇلالىسى زامانىدا ئۇيغۇر ۋە باشقا قېرىنداش مىللەت تىللىرى بىلەن خەنزۇ تىلىدىكى سۆزلەرنىڭ قىسقىچە سېلىشتۇرما لۇغىتى ئىشلەندى؛ 18- ئەسىردە چىڭ سۇلالىسىدىن چيەنلۇڭ خاننىڭ باش تەھرىرلىكىدە «بەش تىللىق مانجۇچە لۇغەت» تۈزۈلدى.

قىسقىسى، مەھمۇد كاشغەرىي ئۇيغۇر ۋە باشقا تۈركىي خەلقلەر، بولۇپمۇ قاراخانىيلار جەمئىيىتىنىڭ قىياپىتىنى لۇغەتشۇناسلىق بىلەن تەسۋىرلەپ بەردى. شۇنىڭ ئۈچۈن، «تۈركىي تىللار دىۋانى»نى ئېنسىكلوپېدىيە دېسىمۇ مۇبالىغە بولمايدۇ.

«تۈركىي تىللار دىۋانى» بىلەن بىر زاماندا، ئۇيغۇر ۋە باشقا تۈركىي خەلقلەرنىڭ ئىجتىمائىي ھاياتىنى تېما قىلغان «قۇتادغۇ بىلىك» ناملىق داھىيانە ئەسەر ۋۇجۇدقا كەلگەن. 11- ئەسىرگىچە بولغان ئۇيغۇر ۋە باشقا تۈركىي خەلقلەرنىڭ ئىجتىمائىي ھاياتىنى، روھىي قىياپىتىنى، دۇنيا قاراشلىرىنى، ئەخلاقىي پەزىلەتلىرىنى «قۇتادغۇ بىلىك» بىزگە بەدىئىي ۋاسىتىلەر بىلەن ئەكس ئەتتۈرۈپ بەرگەن بولسا، «تۈركىي تىللار دىۋانى» جانلىق تىل ماتېرىياللىرى ئارقىلىق گەۋدىلەندۈرۈپ بەرگەن. «قۇتادغۇ بىلىك» 11- ئەسىردىكى ئۇيغۇر ئەدەبىي تىلىنىڭ بەدىئىي ئىپادىسى؛ «تۈركىي تىللار دىۋانى» بولسا، ئەدەبىي ۋە جانلىق تىلنىڭ مۇجەسسىمى.

ئەپسۇسكى، «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا ئەدەبىي تىلنىڭ ئاشۇنداق نادىر يادىكارلىقى بولغان «قۇتادغۇ بىلىك» توغرىسىدا ھېچ نەرسە دېيىلمىگەن. ھالبۇكى،

مەھمۇد كاشغەري ئۆزىگە مەلۇم بولغان تۈرك يۇرتلىرىدىن چىققان ئالىملارنى «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا ئەسلەپ ئۆتكەن. مەسىلەن: «تۈركەن» tərkən «شاش»نىڭ ئىسمى دەپ كېلىپ، «ئەبۇ بەكرى قەففال شاشى مۇشۇ شەھەردىندۇر» دەيدۇ: شۇنىڭدەك «چۇچۇ» دېگەن بىر شائىرنىڭ ئىسمىنى ئاتاپ، «بىر تۈرك شائىرنىڭ ئىسمىدۇر» دەيدۇ.

## 5

مەھمۇد كاشغەري«تۈركىي تىللار دىۋانى»نى تۈزۈشتە، پۈتۈن تۈركىي تىللارغا ئورتاق بولغان بىر ئەدەبىي تىل نورمىسى ئاساس قىلىنىشى شەرت ئىكەنلىكىنى ۋە ئەرەبلەرگە تۈركىي تىلنى تونۇشتۇرۇشتا ئەلۋەتتە ئەنە شۇنداق ۋەكىللىك خاراكتېرىدىكى تىلنى تونۇشتۇرۇش زۆرۈر ئىكەنلىكىنى ياخشى چۈشەنگەن. شۇڭا، ئاتاقلىق تىلشۇناس لۇغەت ئۈچۈن تىل ماتېرىياللىرى توپلاشقا كىرىشكەندىن تارتىپ، تاكى ئۇنى رەتلەپ، كىتاب شەكلىگە كەلتۈرگەنگە قەدەر، ھەربىر سۆز ۋە ھەربىر تاۋۇش مەسىلىسىدە ئەدەبىي تىل نورمىسىغا قاتتىق رىئايە قىلغان.

11 ـ ئەسىردە بارلىق تۈركىي تىللارغا ئورتاق بولغان يېزىق ئەدەبىي تىلى بار ئىدى. بۇ تىل 10 ـ ئەسىردىن ئىلگىرىكى قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى ئەنئەنىسىنى ساقلىغان ھالدا، يېڭى ئىجتىمائىي شارائىتتا شەكىللەنگەن ئەدەبىي تىل ئىدى.

تۈركىي خەلقلەرنىڭ تارىخىي ئەھۋالىدىن شۇ نەرسە مەلۇمكى، 4 ـ ئەسىردىن كېيىن تۈركىي تىلدا سۆزلەشكۈچى خەلقلەر ئوتتۇرىسىدا چوڭ بۆلۈنۈش ھەم بىرلىشىش ۋە يەنە پارچىلىنىش ھادىسىلىرى يۈز بەردى. بۇ ئىجتىمائىي ھادىسىلەر تەبىئىي يوسۇندا ئۇلارنىڭ تىللىرىغىمۇ تەسىر قىلدى.

تۈركىي تىلدا سۆزلەشكۈچى خەلقلەر زېمىن جەھەتتىن بىر قەدەر تۇراقلاشقان دەۋردىن، يەنى 5 ـ ئەسىردىن تارتىپ، ئۇلارنىڭ تىللىرى شەرقىي تۈركچە ۋە غەربىي تۈركچە دەپ ئىككى چوڭ قاناتقا بۆلۈندى. ئىسسىقكۆلنى مەركەز قىلغان «تىبلى»لارنىڭ ئوڭ قانىتى غەربىي تۈركىي تىلدا، سول قانىتى شەرقىي تۈركىي تىلدا سۆزلەشكۈچى

قەبىلىلەر توپىلىرى ئىدى. غەربىي قاناتتىكى قەبىلىلەرنىڭ ئاساسىنى ئوغۇز تۈركمەنلىرى، قىپچاقلار تەشكىل قىلاتتى: شەرقىي قاناتتىكى قەبىلىلەر توپىنىڭ ئاساسىنى توققۇز ئوغۇزلار يەنى توققۇز ئۇيغۇرلار تەشكىل قىلاتتى. بۇلارنىڭ تىلى «قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى» ئىدى.// 28 I

10 - ئەسىردىن كېيىن ۋە مەھمۇد كاشغەرىي دەۋرىدە، بۇ ئىككى گۇرۇپپا تىلدىن غەربىي قىسمىدىكى خەلقلەر تىلى «ئوغۇز تىلى» دەپ، شەرقىي قىسمىدىكى خەلقلەر تىلى «تۈرك تىلى» دەپ ئاتالدى. بۇ «تۈرك تىلى» قەدىمكى تۈرك (كۆكتۈرك) ۋە قەدىمكى ئۇيغۇر ئەدەبىي تىلىنىڭ داۋامى ۋە راۋاجى بولۇپ، ئۇ قاراخانىيلارنىڭ مەركىزىي ئۆلكىسىدىكى چوڭ شېۋىنى ئاساس قىلغان ئورتاق ئەدەبىي تىل ئىدى. شۇڭا، ئاتاقلىق تىلشۇناس مەھمۇد كاشغەرىي قاراخانىيلارنىڭ مەركىزىي ئۆلكىسىدە ياشىغۇچى خەلقنىڭ تىلىنى ئومۇمىي ئەدەبىي تىلنىڭ ئاساسى دەپ ھېسابلىغان ۋە ئۇنىڭغا «خاقانىيە تىلى» دەپ نام بەرگەن.

مەھمۇد كاشغەرىي «توققۇز ئوغۇز» تىلىنى، يەنى يېقىنقى زامان تۈركولوگلىرى تىل كلاسسىفىكاتسىيىسى بويىچە «ئۇيغۇر قارلۇق گۇرۇپپىسى» دەپ ئاتىغان تىلنى پەقەت ئۆزىنىڭ تىلى شۇ تىل گۇرۇپپىسىغا مەنسۇپ بولغىنى ئۈچۈنلا، «خاقانىيە تىلى» دېگەن نام بىلەن يېزىق ئەدەبىي تىلى دەپ كۆرسەتكىنى يوق، بەلكى ھەقىقىي تىل پاكىتلىرى بويىچە ئىلمىي تەتقىق قىلىپ، ناھايىتى پرىنسىپال سۈرەتتە توغرا خۇلاسە چىقارغان. مەھمۇد كاشغەرىي مۇنۇلارنى كۆرسىتىدۇ:

1. «ئەڭ ئوچۇق ۋە توغرا تىل پەقەت شۇ بىرلا تىلنى بىلىپ، پارسلار بىلەن ئارىلاشمايدىغان ۋە شەھەرلىكلەر بىلەن بېرىش - كېلىش قىلمايدىغان كىشىلەرنىڭ تىلىدۇر. ئىككى تىل بىلىدىغان ۋە شەھەرلىكلەر بىلەن ئارىلىشىپ قالغان كىشىلەرنىڭ تىلى بۇزۇق بولىدۇ. سوغداق، كەنچەك، ئارغۇ قەبىلىلىرى ئەنە شۇنداق ئىككى تىل بىلىدىغانلارغا كىرىدۇ». «ئىسپىجاپ شەھىرىدىن تاكى بالاساغۇنغىچە بولغان پۈتۈن ئارغۇ شەھەرلىرى خەلقلىرىنىڭ// 29 I تىللىرىدا نۇقسان بار». «بالاساغۇنلۇقلار سوغدچە ۋە تۈركچە سۆزلىشىدۇ»: «تىراز، بەيزا شەھەرلىرىنىڭ خەلقلىرىمۇ شۇنداق».

2. «تىللارنىڭ ئەڭ يېنىكى ئوغۇز تىلى، ئەڭ توغرىسى توخسى ۋە ياغما تىللىرى، شۇنىڭدەك ئىلى، ئېرتىش، يامار ۋە ئەتىل ۋادىلىرىدىن ئۇيغۇر شەھەرلىرىگىچە بولغان

جايلاردا ياشىغۇچى خەلقلەرنىڭ تىللىرىدۇر». «بۇلارنىڭ ئىچىدە ئەڭ ئوچۇق ۋە راۋان تىل خاقانىيە ئۆلكىسىدىكىلەرنىڭ تىلى ھېسابلىنىدۇ». قەشقەر «... شەھەر ئىچى خەلقى خاقانىيە تۈركچىسى بىلەن سۆزلىشىدۇ.»[1]

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بۇ ھۆكمى بويىچە، شۇنداق خۇلاسىگە كېلىش مۇمكىن: «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا، باشقا تۈركىي قەبىلىلەرگە نىسبەتەن ئىشلىتىلگەن «تۈرك» — «خاقانىيە تۈركلىرى»دۇر: باشقا تۈركىي قەبىلىلەرنىڭ تىللىرىغا نىسبەتەن ئىشلىتىلگەن «تۈرك تىلى» ئومۇمىي ئەدەبىي تىل بولغان «خاقانىيە تىلى»نىڭ قىسقارتىلغان ئاتالغۇسىدۇر. بۇ تىل 14 — 15- ئەسىرلەردە «چاغاتاي تىلى»، ئۇنىڭدىن كېيىن بولسا، «كاشغەر تۈركچىسى» دەپ ئاتالغان تىلدۇر.

ھەقىقەتەنمۇ «خاقانىيە تىلى» قاراخانىيلار دۆلىتىنىڭ ئاساسىي ئەدەبىي تىلى ئىدى. بۇنداق بولۇشىغا بىر قانچە ئاساسلار بار ئىدى:

بىرىنچىدىن، قاراخانىيلارنىڭ مەركىزىي ئۆلكىسى پۈتكۈل شەرق ۋە غەرب ئىقتىسادىي ئالاقىلىرىنىڭ ئالمىشىش نۇقتىلىرى بولغىنىدەك، پۈتكۈل تۈركىي خەلقلەر مەدەنىيىتىنىڭ قوشۇلۇش تۈگۈنى ئىدى.

ئىككىنچىدىن، «خاقانىيە تىلى»دا ناھايىتى باي ئەدەبىي مىراسقا ئىگە قەدىمكى ئۇيغۇر تىلىنىڭ يېتەكچى رولى بولغاندىن باشقا، غەربىي تۈركىي تىلنىڭ ئوبدان ئامىللىرىمۇ بار ئىدى. شۇڭا، بۇ تىل شەرقىي ۋە غەربىي تۈركىي خەلقلەرنىڭ ئورتاق ئالاقە قورالىلىق رولىنى ئوينىغان، تۈركىي تىللارغا ئومۇمىي بولغان فونېتىكىلىق، مورفولوگىيىلىك ۋە لېكسىكىلىق خۇسۇسىيەتلەر يېتەكچى شېۋىدە مەركەزلىك ئىپادىلەنگەن. بۇ خۇسۇسىيەتلەر ئارقىلىق، ئەدەبىي تىلنىڭ سۆزلىرى بىلەن شېۋىلەردىكى سۆزلەرنىڭ تەلەپپۇز ۋە مەنە جەھەتلەردىكى پەرقلىرى ھەم گىرامماتىكىلىق، مورفولوگىيىلىك تۈزۈلۈشتىكى ئايرىمىلىرىنى ئېنىق ئاجرىتىۋالغىلى بولاتتى. تارىخىي تەرەققىيات نەتىجىسىدە، تۈركىي قەبىلىلەرنىڭ تىللىرىدىكى سۆزلەردە بارا - بارا ئۆزىگە خاس فونېتىكىلىق ۋە مورفولوگىيىلىك ئالاھىدىلىكلەر، سېمانتىكىلىق پەرقلەر كېلىپ چىققان: بۇ نۇقتىلارنى پەقەت «خاقانىيە تىلى»دىكى سۆزلەرگە سېلىشتۇرۇش ئارقىلىق ئېنىقلاش مۇمكىن ئىدى.

---

[1] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا، 25- بەت.

ئۆچىنچىدىن، ئوتتۇرا ئاسىيا — تۈركولوگىيە ساھەسىدە «قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقى» دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتقان يېزىق بار ئىدى. مەھمۇد كاشغەرىيمۇ بۇنى كىتابىنىڭ بېشىدىلا ئېنىق كۆرسەتكەن: «قەدىمدىن بېرى قەشقەردىن يۇقىرى چىنغىچە بولغان ھەممە تۈرك يۇرتلىرىدا بارچە خاقانلار بىلەن سۇلتانلارنىڭ يارلىق ۋە خەت ـ ئالاقىلىرى ئەنە شۇ يېزىقتا يېزىلىپ كەلگەن»[1]. ئۇيغۇرلار ئارىسىدا ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈلگەن ۋە ئۇزۇن يىللار داۋامىدا//[31] ئىشلىتىلىپ، پۇختا ئەدەبىي قېلىپقا چۈشۈرۈلگەن بۇ يېزىق ئومۇمىي تۈركىي تىللار ئۈچۈن خېلى مۇكەممەل يېزىق ئىدى، بۇ يېزىقتا ناھايىتى نۇرغۇن دىنىي ۋە دۇنياۋى ئەدەبىيات نەمۇنىلىرى ۋۇجۇدقا كەلگەن. قاراخانىيلار دەۋرىدىمۇ قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقى دۆلەت يېزىقى ئىدى.

دېمەك، «قاراخانىيلار دەۋرى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى دەۋردىكى ئۇيغۇر تىلى... ئۇيغۇر، تۈرگەش، ياغما، قارلۇق قەبىلىلىرى ئوتتۇرىسىدا شەكىللەنگەن» ئەدەبىي تىل[2]. مەھمۇد كاشغەرىي بۇ تىلنى «خاقانىيە تىلى» ياكى «تۈرك تىلى» دەپ ئاتىغان ۋە «ئۇيغۇرلارنىڭ تىلى ساپ تۈركچە»[3] دەپ ئالاھىدە كۆرسىتىپ ئۆتكەن. بۇنىڭدىن ئوچۇق كۆرۈنۈپ تۇرۇپتۇكى، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ نەزىرىدە «خاقانىيە تۈرك تىلى» بىلەن «ئۇيغۇر تىلى» بىر تىل، ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق پەرق يوق. پەقەت شۇ زاماندا مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان سىياسىي ۋە دىنىي زىددىيەت تۈپەيلىدىن، مەھمۇد كاشغەرىي قاراخانىيلار تەۋەسىدىكى ئۇيغۇر ۋە باشقا تۈركىي قەبىلىلەرنى «ئىسلامىيەتنى قوبۇل قىلغان تۈركىي خەلقلەر» دەپ ئاتىغان، قوچۇ ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى بۇددىست ئۇيغۇرلارنى بولسا، «مۇسۇلمان بولمىغان تۈركىي خەلقلەر» ياكى «ئۇيغۇر كاپىرلىرى» دەپ ئاتىغان. شۇنىڭ ئۈچۈن «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا ئۇيغۇرلارنىڭ شەرقىي قىسمى بىلەن بولغان سىياسىي ۋە دىنىي مۇجادىلىلەرگە مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرگە توختالغاندا، «ئەشەددىي كاپىرلار»، «تاتلار» دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەرنى ئىشلەتكەن. ساپ ئۇيغۇر شېۋىلىرىگە ئائىت سۆزلەرگىمۇ خۇددى «چىگىلچە»،//[32]«ئوغۇزچە» دېگەندەك «ئۇيغۇرچە» دېگەن ئىزاھاتنى بەرگەن. ئەمما، ئۇيغۇرلارنىڭ تارىخى، مەدەنىيىتى ۋە تىلى ھەققىدە سۆزلىگەندە بولسا، ئۇلارنى چوڭقۇر

[1] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا، 8 ـ بەت.
[2] ن. ئا. باسكاكوف: «تۈركىي تىللار»، 1960 ـ يىل، موسكۋا.
[3] مەھمۇد كاشغەرىي: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، مۇقەددىمە.

مۇھەببەت بىلەن مەدھىيىلەپ ئۆتكەن. بۇ نۇقتا بولۇپمۇ «ئۇيغۇر» ۋە «ئۆگە» دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەرگە بېرىلگەن ئىزاھاتلاردا ئوچۇق كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ.

11 - ئەسىردە «خاقانىيە تىلى» دەپ ئاتالغان ئۇيغۇر ئەدەبىي تىلىنىڭ فونېتىكا، گراممانىكا ۋە لېكسىكا جەھەتلەردىكى ئۆزگىچىلىكلىرىنى تۆۋەندىكىچە چۈشەندۈرۈش مۇمكىن.

فونېتىكىلىق ئالاھىدىلىكلىرى:

سوزۇق تاۋۇشلار سىستېمىسىدا، بۇ تىلنىڭ ئالاھىدە ئۆزگىچىلىكلىرىدىن بىرى، بىر قىسىم تۈركىي تىللاردىكى «*e*» ئورنىغا «*ə*» تاۋۇشىنىڭ قوللىنىلىشىدۇر. «خاقانىيە تىلى» بىلەن باشقا تۈركىي تىل شېۋىلىرى ئوتتۇرىسىدىكى پەرقلەرنى ئايرىيدىغان بۇ ئالاھىدىلىكنى مەھمۇد كاشغەرىي «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا تولۇق ئەكس ئەتتۈرۈپ، ھەربىر باب ۋە بۆلۈملەرنىڭ مۇۋاپىق جايلىرىدا، بۇ تاۋۇشنىڭ توغرا تەلەپپۇز قىلىنىشىنى ئۆگىتىپ ماڭغان[1]. بۇ ھالەتنى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىنىڭ قەشقەر، خوتەن شېۋىلىرىنىڭ بىرقانچە رايونلىرىدىكى ئاھالە جانلىق تىلدا ئۆز پېتىچە ساقلاپ قالغان. لېكىن، مەھمۇد كاشغەرىي دەۋرىدە، سۆزنىڭ يېپىق بوغۇمىدا كەلگەن «*ə*» تاۋۇشىنىڭ «*ə̣*» ۋارىيانتىمۇ بولغان.

سۆزنىڭ بىرىنچى ئوچۇق بوغۇمىدىكى «*a*» ياكى «*ə*» تاۋۇشلىرى ئۆز ئۇرغۇسىنىڭ ئاياغدىكى بوغۇملارغا يۆتكەلگەنلىكىدىن ئاجىزلىشىپ، «*e*» ياكى «*i*»غا ئالمىشىش ھادىسىلىرى كۆرۈنۈشكە باشلىغان. مەسىلەن: اَقْدي *əvdi* — ئالدىرىدى، ابقاك *əvək* — ئالدىراڭغۇ[2]. «بُرُوْنْ قَنَدي *burun ķanadi* — بۇرۇن قانىدى» دېگەن جۈملىدىكى «قَدي» (*ķanadi*) نى «قانِيدِي» (*ķanidi*) دەپمۇ يازغان[3]. بۇنداق ئوچۇق بوغۇمدا «*ə*» «*a*» نىڭ ئاجىزلىشىشى ئۇيغۇر تىلىغا خاس ھادىسە بولۇپ، بۇ ھادىسە كېيىنكى چاغلاردا كۈچىيىپ، ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدا ئالاھىدە بىر قانۇنىيەت بولۇپ شەكىللەندى.

ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىكىگە ئوخشاش، «خاقانىيە تىلى»دىمۇ، ئاساسەن، ئېگىز سوزۇقتىن تەركىب تاپقان سۆزگە ئېگىز سوزۇق تاۋۇش بىلەن تۈزۈلگەن سۆز

---

[1] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا، 504- بەت.

[2] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا، 93-، 51- بەت.

[3] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا، 665- بەت.

ياسىغۇچى قوشۇمچە قوشۇلغاندا، تۈپ سۆزنىڭ ئىككىنچى بوغۇمىدىكى سوزۇق تاۋۇش چۈشۈپ قالىدۇ. مەسىلەن: يُغُرْ (yuqur) — يُغُرْمْ (yuqrum) — بِرْ يُغُرْمْ اُونْ (bir yuqrum un)؛ يُكُرْ (yügür) — يُكُرْمْ (yügrüm) — بِرْ يُكُرْمْ يِرْ (bir yügrüm yər) ۋە باشقىلار[1].

مەھمۇد كاشغەري ئۆزۈك تاۋۇشلار سىستېمىسى بويىچە، ئەدەبىي تىل بىلەن شېۋىلەرنى پەرق ئېتىشتە، تۈپ سۆزلەرنى ئاساس قىلىپ، سۆزلەردىكى تاۋۇشلارنىڭ
34 I
ئالمىشىپ كېلىش ھادىسىلىرىنى نەزەردە تۇتقان، ئەدەبىي تىلدا، سۆزنىڭ بېشىدا // كەلگەن « y » تاۋۇشىنى ئوغۇز، قىپچاق شېۋىلىرىدە، ئېگىز سوزۇق « i » نىڭ ئالدىدا كەلگەندە، ئومۇمەن چۈشۈرۈپ قالدۇراتتى ياكى « ج - j » غا ئالماشتۇراتتى، گەرچە بۇ دەۋردە «خاقانىيە تىلى» ئېگىز سوزۇقلار ئالدىدا «y» نى كۆپىنچە ساقلايدىغان، بەزىدە ئارىلاش قوللىنىدىغان تىل بولسىمۇ، «خاقانىيە تىلى»نىڭ بۈگۈنكى ۋارىسلىرىدىن بولغان قەشقەر ئۇيغۇرلىرى بۇ خۇسۇسىيەتنى تولۇق ساقلاپ كەلمەكتە، يەنى ئۇلار ئېگىز سوزۇقلار ئالدىدا « y » ئورنىغا « y » بىلەن يېقىن تاۋۇش « z » نى قوللىنىدۇ.

ئەدەبىي تىلدا، سۆزلەرنىڭ تەركىبىدە كەلگەن « د - ڎ » تاۋۇشى توغرىسىدا مەھمۇد كاشغەري خۇلاسىلەپ: « ڎ » تاۋۇشى ياغما، توخسى ۋە بەزى ئارغۇ تىللىرىدا، شۇنىڭدەك چىنغىچە سوزۇلغان يەرلەردە ياشىغۇچى ھەممە قەبىلىلەرنىڭ تىللىرىدا « ي - y »لاشتۇرۇلىدۇ: رۇمغىچە بولغان قىپچاق ۋە ئۇلارغا يېقىن جايلاشقان قەبىلىلەرنىڭ تىللىرىدا بۇ تاۋۇش « z »غا ئالمىشىدۇ، دەيدۇ. ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدا بولسا، مەھمۇد كاشغەري زامانىدىكى ئەدەبىي تىل ۋە شېۋىلەردىكى ئاشۇنداق ئالمىشىش ھادىسىلىرى ساقلانغان ھالدا، تۈرلۈك فونېتىكىلىق سەۋەبلەردىن كۆپىنچە « ي - y » ۋە بەزىدە « z »، « q (j) »، « g »، « d (t) » ھەم « n »لار بىلەن ئالماشقان. بۇ ئۇزاق زامانلىق تارىخىي تەرەققىيات جەريانىدا يۈز بەرگەن فونېتىكىلىق ھادىسە.

«خاقانىيە تىلى»نىڭ يېتەكچى شېۋىسىدە، كىچىك تىل جاراڭلىق تاۋۇشى « غ - q » ياكى « ڬ - g »لار سۆزنىڭ بېشىدا كەلمەي، كۆپىنچە كېيىنكى بوغۇم
35 I
بېشىدا ۋە سۆز ئاخىرىدا سوزۇق // تاۋۇش ئالدىدا ئىشلىتىلەتتى. بۇ — پۈتۈن ئۇيغۇر - قارلۇق گۇرۇپپىسى (جۇملىدىن، ئۇيغۇرلارنىڭ شەرقىي قىسمى) شېۋىلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ تۇرىدىغان ئېنىق بەلگىلەردىن بىرى.

[1] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا، 464- بەت.

«خاقانىيە تىلى» دا «p، k، ķ» ئۆزۈك تاۋۇشلىرى سوزۇق تاۋۇشلار ئارىلىقىدا كەلگەندە، جاراڭلىقلاشماي ئۆز ھالىتىدە ساقلىناتتى، ھازىرقى زامان تۈركىي تىللىرىنىڭ ئىچىدە پەقەت ئۇيغۇر تىلىنىڭ قەشقەر، خوتەن شېۋىلىرىدىلا بۇ خۇسۇسىيەت بۇزۇلماي ساقلىنىپ كەلمەكتە. سۆز ياكى بوغۇم ئاخىرىدا «q، g» تاۋۇشلىرىنى قوللىنىشتا، «تۈركىي تىللار دىۋانى»دىكى تىل پاكىتلىرىدىن قارىغاندا، ئۇ زامانلاردىمۇ ھازىرقىدەك ئارىلاش ئەھۋال بارلىقى مەلۇم. بەزى سۆزلەردە بوغۇم ئاخىرىدا «g» ئورنىغا «k»، «غ - q» ئورنىغا «ق - ķ» ئارىلاش قوللىنىلغان. بۇ ھالەت ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىنىڭ قەشقەر، خوتەن شېۋىلىرىدە (بولۇپمۇ خوتەن شېۋىسىدە) ساقلانماقتا.

گراماتىكىلىق ئالاھىدىلىكلىرى:

مەھمۇد كاشغەرىي «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا «خاقانىيە تىلى»دىكى ئومۇمىي شېۋىلەرگە ئورتاق بولغان تۈپ سۆزلەرنى، ياسالما سۆزلەرنى ئۆز تەرتىپى بويىچە ئىزاھلاپ بەرگەن ۋە ياسالما سۆزلەرنىڭ تۈزۈلۈش قائىدىلىرىنى كېيىن كەلگەندە چۈشەندۈرۈپ ماڭغان: بولۇپمۇ پېئىللارنىڭ دەرىجىلىرى ۋە رايلىرىنى ئەدەبىي تىلنىڭ نورمىسى بويىچە ئىنتايىن تەپسىلىي كۆرسەتكەن. تۈركىي تىللاردا، بولۇپمۇ «خاقانىيە تىلى»دا پېئىل ئەڭ مۇرەككەپ سۆز تۈركۈمىدۇر. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا، خۇسۇسەن ئۇنىڭ 2- جىلدىدا كۆرسىتىلىشىچە، ئەدەبىي تىلدا پېئىلنىڭ
36 I
دەرىجىلىرى ئاساسەن تۆت تۈرلۈك بولۇپ، جۈملىلەردە// مەنىلەرنى ئىنچىكىلەپ پەرقلەندۈرۈشتە ئالاھىدە رول ئوينايدۇ. «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا بېرىلگەن پېئىل دەرىجىلىرى ۋە ئۇلارنىڭ جۈملىدە قانداق مەنىلەرنى ئاڭلىتىدىغانلىقىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن كەلتۈرۈلگەن مىساللاردىن قارىغاندا، سۆزلۈككە شۇنداق باي بولغان ۋە بىر سۆزنىڭ ئاللىقانچە تۈسلىرى بولغان ئەرەب تىلىمۇ «تۈركىي تىل»دىكى پېئىل دەرىجىلىرىنى ئىزاھلاشقا يېتىشسىزلىك قىلغان. ھەتتا مەھمۇد كاشغەرىي بۇ ئالاھىدىلىكلەرنى ئەرەب تىلى گراماتىكىسىنىڭ ئاتالغۇلىرى بىلەن چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن، ئەرەب تىلى گراماتىكىسىدا بولمىغان قائىدە ۋە ناملارنى ياساشقا مەجبۇر بولغان.

«خاقانىيە تىلى»دىكى پېئىل دەرىجىلىرىگە ئوخشاش پېئىلنىڭ رايلىرىمۇ ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدا ئاساسەن ساقلىنىپ كەلمەكتە.

گراماتىكىلىق ھادىسىلەردىن دىققەتكە سازاۋەر يەنە بىر ئالاھىدىلىك شۇكى، قەدىمكى ئۇيغۇر تىلىدىكى بىر ئىش- ھەرىكەتنى ئىشلەش ئىشلىگۈچىنىڭ ھەققى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان كەلگۈسى زامان سۈپەتداش قوشۇمچىسى «*quluk // gülük*» «خاقانىيە تىلى»دا داۋاملىق ۋە كەڭ قوللىنىلغان. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ چۈشەندۈرۈشى بويىچە، «خاقانىيە تىلى»دا بىرەر ئىش- ھەرىكەتنى ئورۇنداش ئىشلىگۈچىنىڭ بۇرچى ئىكەنلىكىنى ۋە ئىشلىگۈچىنىڭمۇ شۇ ئىش- ھەرىكەتنى ئورۇنداشقا قارار قىلغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەتداش پېئىلنىڭ بۇيرۇق شەكلى ئاخىرىغا «غْلُقْ *quluk*» (قاتتىق ئېيتىلىدىغان سۆزلەرگە)، «كُلُكْ *gülük*» (يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەرگە) قوشۇلۇش بىلەن ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ بَرْغُلُقْ اَرْدِي *ol barquluk ərdi*» دېگەن جۈملە «ئۇنىڭ بېرىشى كېرەك ئىدى ياكى ئۇ بارماقچى بولدى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ[1]. مۇنداق بۇيرۇق رايىغا «*quluk//gülük*» ياكى «*kuluk//külük*» قوشۇمچىلىرى ئۇلىنىش بىلەن ياسىلىپ، مەھمۇد كاشغەرىي ئېيتقاندەك مەنىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەتداشلار ئىزچىل تۇردە ھازىرغىچە ئۇيغۇر تىلىدا، بولۇپمۇ ئۇنىڭ خوتەن شېۋىسىدە ناھايىتى كەڭ قوللىنىلىدۇ.

بۇلاردىن تاشقىرى، «خاقانىيە تىلى»دىكى ئىسىملارنىڭ كۆپلۈك، كېلىش، ئىگىلىك قوشۇمچىلىرىغا ئوخشاش سۆز تۈرلىگۈچى قوشۇمچىلار ۋە ھەر خىل سۆز ياسىغۇچى قوشۇمچىلارنىڭ تولىسى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدا ياكى ئۇنىڭ چوڭ شېۋىلىرىدە ئەينەن ياكى فونېتىكىلىق ئۆزگىرىشلەر بىلەن ئىشلىتىلىپ كەلمەكتە.

لېكسىكىلىق ئالاھىدىلىكلىرى:

مەھمۇد كاشغەرىي «تۈركىي تىل» ۋە ئۇنىڭ «شېۋىلىرى»دىكى لېكسىكا بايلىقىنى توپلاش ئۈچۈن، تۇرمۇشنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىغىچە چۆكۈپ، ئىنچىكىلەپ تەكشۈرگەن. خەلقنىڭ ماددىي ھاياتى ۋە مەنىۋى بايلىقىنى بىلدۈرىدىغان سۆزلەرنى ئىلمىي تەتقىق قىلغان. نەتىجىدە، مەھمۇد كاشغەرىي ئەدەبىي تىلنىڭ ئورتاق سۆزلىرىنى ئۆلچەم قىلغان ھالدا، ئاپتورنىڭ ئۆز سۆزى بويىچە ئېيتقاندا، «ھەربىر قەبىلىنىڭ تىلىدىن سۆز ياساشقا بولىدىغان تۈپ سۆزلەرنى ئالغان» ۋە سۆزلەرنىڭ ئېتىمولوگىيىسىگە ئالاھىدە ئېتىبار بېرىپ، «تۈركىي تىللارغا كېيىن كىرگەن

---

[1] «تۈركىي تىللار دىۋانى» يازما نۇسخا. 295- بەت.

سۆزلەرنى يازمىغان». «تۈركىي تىللار دىۋانى»غا كىرگۈزۈلگەن سۆز بايلىقلىرى جەھەتتە، «خاقانىيە تىلى»نىڭ لېكسىكىسىنى ئاساس قىلغان ھالدا، ھەممە تۈركىي خەلقلەرنىڭ تىللىرى ئۈچۈن ئورتاق بولۇشنى نەزەردە تۇتقان. نورمال ئەدەبىي تىلدىن ئۆزگىچە خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولغان ئوغۇز، قىپچاق ۋە ئارغۇ «شېۋىلىرى»گە خاس سۆزلەرنى ئۆز جايىدا ئىزاھلىغان. ھەتتا ئايرىم مەھەللىۋى سۆزلەرنىمۇ (شۇ جاينىڭ ئىقتىسادىي ئالاقىدىكى رولىنى نەزەردە تۇتۇپ) كىرگۈزۈپ ئەسكەرتىش بەرگەن. «تۈركىي تىللار دىۋانى»غا كىرگۈزۈلگەن سۆزلەرنىڭ مۇتلەق كۆپچىلىكى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدا (بولۇپمۇ قەشقەر، خوتەن، قۇمۇل ۋە لوپنۇر شېۋىلىرىدە) تەلەپپۇزى كۆپ ئۆزگەرمىگەن ھالدا قوللىنىلماقتا.

مەسىلەن: ايپنك aypang — ئايپاڭ، ارقر arkar — ئارقار، ادش adax — ئاداش، اول ul — ئۇل، الاغ ulaq — ئۇلاغ، انك oŋ — ئۆڭ، اركز ərgüz — ئەگۈز، بشكال poxkəl — پوشكال، بقلان paklan — پاقلان، بغش baqïx — بېغىش، حغمر qaqmur — چامغۇر، جش qəx — چەش، خنك qünük — چۆلۈك، تقو tavïlku — تېۋىلغا، تعاى taqay — تاغا، تغاقلق tuqaklik — تۇۋاقلىق، تنكر toŋra — توڭرا، قشغاچ kuxqaq — قۇشقاچ، قكراق kiŋrak — قىڭراق، كركي kərki — كەكە، سكسك söksük — سۆكسۆك.

39 I

بۇنداق سۆزلەردىن ھەتتا بىرمۇنچىسى (مەسىلەن: ئارقار،/ئاداش، ئۇل، ئۆڭ، تاغاي، سۆكسۆك ۋە باشقىلار) قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى (ئورخۇن مەڭگۇ تاش تىلى)دىمۇ ئۇچرايدۇ. لېكسىكا جەھەتتىن قارىغاندىمۇ، ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىنىڭ «خاقانىيە تىلى» ئارقىلىق «ئورخۇن» تىلىغا باغلىنىدىغانلىقى ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇم بولىدۇ.

لېكسىكىدا شۇنى ئالاھىدە ئەسلىتىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى، قاراخانىيلار تەۋەسىدە، بولۇپمۇ «خاقانىيە» ئۆلكىسىدە ئىسلام دىنى دۆلەت دىنىغا ئايلىنىپ، 100 يىل ئۆتكەندىن كېيىن يېزىلغان «تۈركىي تىللار دىۋانى»غا ئەرەبچە، پارسچە سۆزلەر ئاساسەن كىرگۈزۈلمىگەن (ئوغۇزلار تىلىدىكى ئايرىم سۆزلەرنىڭ ياكى «خاقانىيە تىلى»دىكى ئايرىم كىشىلەر ناملىرىنىڭ ئەرەبچە ياكى پارسچىغا ئوخشايدىغانلىقى ھەققىدە ئىزاھ بېرىلگىنىنى ھېسابقا ئالمىغاندا). لېكىن، ئۇزاق زامانلىق ئىقتىسادىي ۋە مەدەنىي ئالاقىلەر نەتىجىسىدە ئۇيغۇر-تۈرك تىلىغا كىرىپ ئۆزلىشىپ كەتكەن

خەنزۇچە سۆزلەر «خاقانىيە تىلى»نىڭ سۆزلۈك تەركىبىدىكى ئۆز سۆزلىرىدىن قىلىپ كىرگۈزۈلگەن.

دېمەك، يۇقىرىدىكى ئەھۋاللاردىن شۇنداق خۇلاسىگە كېلىشكە بولىدۇكى، «تۈركىي تىللار دىۋانى» 11- ئەسىردە «خاقانىيە تىلى» دېگەن نام بىلەن ئاتالغان ئۇيغۇر ئەدەبىي تىلىنى ئاساس قىلغان ھالدا تۈزۈلگەن.

## 6

«تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ دۇنياغا كەڭ تارقىلىشى ۋە دۇنيادا «دىۋانشۇناس»لارنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشى تېخى يېقىنقى[40] چاغلاردىكى ئىش.

«تۈركىي تىللار دىۋانى» بىر مەزگىل باغداتتىكى ئەرەب خەلىپىسىگە خاس ئوردا كۇتۇپخانىسىدا ساقلانغاندىن كېيىن، قولدىن قولغا ئۆتۈپ، كۆچۈرۈپ تارقىتىلغان. ھازىر تۈركىيىنىڭ ئىستانبۇل كۇتۇپخانىسىدا ساقلىنىۋاتقان بىردىنبىر نۇسخا بولسا، ئەسلى ئىراننىڭ «ساۋە» دېگەن جايىدا تۇغۇلۇپ ئۆسكەن ۋە كېيىن دەمەشقتە ياشىغان مۇھەممەد ئىبنى ئەبى بەكرى ئىبنى ئەبىلفەتھى تەرىپىدىن كۆچۈرۈلگەن نۇسخىدۇر. بۇ كاتىپنىڭ كىتاب ئاخىرىدا قەيت قىلىشىچە، بۇ قولىيازمىنى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئۆز قولى بىلەن يازغان ئەسلىي نۇسخىسىدىن كۆچۈرگەنىكەن. كۆچۈرگۈچى مۇنداق دەپ ئەسكەرتكەن: «بۇ كىتابنى ئەسلىي نۇسخىدىن يۆتكەپ بولغان كۈن 664- يىلى شەۋۋالنىڭ 27 - كۈنى يەكشەنبە ئىدى». دېمەك، بۇ نۇسخا «تۈركىي تىللار دىۋانى» يېزىلىپ بولۇپ، 190 يىلدىن كېيىن، يەنى مىلادىيە 1266- يىل 1- ئاۋغۇستتا (بروككېلماننىڭ ھېسابىچە 2- ئاۋغۇستتا) كۆچۈرۈلۈپ بولغان. بۇنىڭدىن باشقا، يەنە كۆپ نۇسخا كۆچۈرۈلگەنلىكى مەلۇم. تۈركىيىلىك م. شاكىر ئۈلكۈتاشىر «بۈيۈك تۈرك تىلچىسى كاشغەرلىق مەھمۇد» دېگەن كىتابىدا، «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ بىرقانچە خىل نۇسخىلىرى بولغانلىقىدىن مەلۇمات بېرىدۇ:

مىسىر قازىسى، مەشھۇر تارىخشۇناس بەدرىددىن مەھمۇد ئىبنى ئەھمەد ئىبنى مۇسا ئەينى - ئەنتەبى (مىلادىيە 1360 - يىلى ۋاپات بولغان) «عقد الجمان في تاريخ اهل الزمان» (« زامان ئەھلىنىڭ تارىخىدىن ھەقىقىي ئۈنچىلەر») دېگەن كىتابىدا، تۈركىي

خەلقلەر توغرىسىدا بايان قىلىپ، ئوغۇزلارنىڭ ھەر خىل قەبىلىلىرى// [41] ۋە ئۇلارنىڭ تامغىلىرى، تۈركىي تىللار ۋە ئۇيغۇر يېزىقى، ھەتتا تۈركمەن سۆزىنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىخچام مەلۇمات بەرگەن ۋە بۇنى «مەھمۇد كاشغەرىينىڭ دىۋانىدا كۆردۈم» دېگەن. ئەينىنىڭ قېرىندىشى شاھابىددىن ئەھمەدمۇ «تۈركىي تىللار دىۋانى»دىن پايدىلىنىپ، ئۆزىنىڭ «تاريخ البدر في اوصاف اهل العصر» («زامانداشلارنىڭ سۈپەتلىرىدىن ھېسسىي تارىخ») دېگەن كىتابىدا، تۈركىي خەلقلەرنىڭ ئېتنوگرافىيىسىگە ئائىت تولۇق مەلۇمات بەرگەن. يەنە مىسىردا «باي بارسىيە» خانىقاسىنىڭ شەيخ (مۇدەررىس — پروفېسسور)لىرىدىن ئالىم ئىبنى مۇھەممەد كاشغەرىي مىلادىيە 1363 - يىلى تۈزگەن «تاج السعادات وعنوان السيادات» («سائادەت تاجلىرى ۋە ھاكىمىيەت ئۇنۋانلىرى») دېگەن ئەسىرىدە «تۈركىي تىللار دىۋانى»دىن بەزى ئۈزۈندىلەرنى نەقىل كەلتۈرگەن. ئەندەلۇسلۇق ئەبۇ ھەييان «كتاب الادراك للسان الاتراك» («تۈركلەرنىڭ تىللىرىنى چۈشەندۈرىدىغان كىتاب») دېگەن كىتابىدىمۇ يۇقىرىدا ئىسمى زىكىر قىلىنغان ئاپتورلارنىڭ «تۈركىي تىللار دىۋانى»نى كۆرگەنلىكىنى ئەسلەتكەن. بۇلاردىن باشقا، مۇستەفا ئىبنى ئابدۇللا «كاتىپ چەلەبى» (1591 — 1656) ئۆزىنىڭ مەشھۇر ئەسىرى «كشف الظنون» («گۇمانلارنى ئېچىش»)تا، «تۈركىي تىللار دىۋانى» دىن پايدىلىنىپ مۇنداق يازغان: «مۇھەممەد ئوغلى ھۈسەين پەرزەنتى مەھمۇدنىڭ ‹ تۈركىي تىللار دىۋانى › بىر جىلددۇر. بېشى «الحمدلله ذي الفضل الجزيل» دۇر. مۇئەللىپ (مەھمۇد كاشغەرىي) ئۆز ئەسىرىنى ئەرەبچە ئىزاھلىغان ۋە تۈركىي تىل 18 ھەرپ بىلەن يېزىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن... ئەسىرىنى مۇقتەدى بىئەمرىللا ئوغلى خەلىپە ئەبۇلقاسىم ئابدۇللاغا ئارمىغان قىلغان».// [42]

دېمەك، «تۈركىي تىللار دىۋانى» خەلىپە ئوردىسىدىلا قېلىپ قالماي، كېيىنكى ئەرەب ۋە تۈرك ئالىملىرىغىمۇ مەلۇم بولغان. مەھمۇد كاشغەرىي باشلاپ بەرگەن بۇ سېلىشتۇرما تىلشۇناسلىق خىزمىتى ئۈزۈلۈپ قالمىغان. مەھمۇد كاشغەرىيدىن 200 يىل كېيىن ياشىغان ئەرەب تىلشۇناسلىرىدىن جامالىددىن ئىبنى مۇھەننا ئۆزىنى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ شاگىرتى ھېسابلاپ، ئۇيغۇرلار ئارىسىدىن توپلىغان تىل ماتېرىياللىرى ئاساسىدا، تۈركولوگىيىگە دائىر «حلية انسان و حلبة البيان» («چىرايلىق تىل ۋە گۈزەل بايانلار») دېگەن كىتابىنى يازغان.

هازىر ئىستانبۇل كۈتۈپخانىسىدا ساقلىنىۋاتقان «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ بىردىنبىر نۇسخىسىنى ئوسمانلى ئىمپېرىيىسىنىڭ ۋەزىرلىرىدىن نازىپ بېينىڭ ئائىلە تەۋەلىرىدىن بولغان بىر ئايال ساقلىغان ۋە تۇرمۇش ئېھتىياجى بىلەن كىتابپۇرۇش ئارقىلىق مىلادىيە 1914- يىلى دىياربەكىرلىك ئەلى ئەمىرگە ساتقان: ئاخىر مەتبۇئاتچىلاردىن كىلىسلى رىفئەت ھىجرىيە 1333 — 1335- يىللىرى مىخ مەتبەئەدە تىزدۇرۇپ باستۇرغان، شۇنىڭ بىلەن «تۈركىي تىللار دىۋانى» دۇنياغا مەلۇم بولغان.

«تۈركىي تىللار دىۋانى» تۈركىيىدە بېسىلىپ تارقىتىلغانغا قەدەر، شەرققە يېقىندىلا مەلۇم بولغىنىدەك، ياۋروپا ئىلىم ساھەسىگىمۇ يېقىنراقتا مەلۇم بولغان. بۇ ھەقتە پروفېسسور فۇئات كۆپرۈلۈ «تۈركىي تىللار دىۋانى» ھەققىدە يازغان ماقالىسىدە مۇنداق دەيدۇ: «1904 - يىلى ۋېنگرىيە پەنلەر ئاكادېمىيىسى تىل بىلىمى شۆبىسى تەرىپىدىن چىقىرىلغان تىل بىلىمى مەجمۇئەسىدە، مىلادىيە 11- ئەسىردىن 16 - ئەسىرگىچە يېزىلغان تۈركىي تىلدىكى كىتابلار توغرىسىدا ئېلان قىلىنغان بىر ماقالىدە، ئەڭ كونا تۈركچە - ئەرەبچە تۇزۇلگەن ‹تۈركىي تىللار دىۋانى› نامىدىكى بىر ئەسەر كۆرسىتىلىدۇ. لېكىن، ئەسەرنىڭ بار - يوقلۇقى ھەققىدە ئېنىق بايان قىلىنمايدۇ... مېنىڭ بىلىشىمچە، ياۋروپا ئىلىم - پەن ساھەسىدە ‹تۈركىي تىللار دىۋانى›نىڭ مەۋجۇت ئىكەنلىكى توغرىسىدا ئەڭ بالدۇر يېزىلغان ماقالە شۇ. بۇ ماقالىنى يازغان ئاپتور بۇنداق ئەسەرنىڭ بارلىقىنى كاتىپ چەلەبىنىڭ ‹كشف الظنون› دېگەن ئەسىرىدىن بىلگەن بولسا كېرەك»[1].

«تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ نەشر قىلىنغانلىقى، ياۋروپا ئىلىم- پەن ئالەمىدە، بولۇپمۇ تۈركولوگىيە ساھەسىدە چوڭ بىر ۋەقە بولدى. ئۇنى تەتقىق قىلىش، تونۇشتۇرۇش ۋە تەرجىمە قىلىش ئىشى باشلىنىپ كەتتى. ياۋروپادا، بولۇپمۇ گېرمانىيىدە تىلشۇناس ۋە تۈركولوگ ئالىملار «تۈركىي تىللار دىۋانى»نى تەتقىق قىلىشنى قولغا ئالدى. جۈملىدىن، «تۈركىي تىللار دىۋانى» توغرىسىدا نېمىسچە، ۋېنگىرچە، رۇسچە، ئىنگلىزچە كىتاب ۋە ماقالىلەر يېزىلدى. شەرقشۇناس مارتىن ھارتمان (*Martin Hartman*) ‹تۈركىي تىللار دىۋانى›غا دائىر بىر قانچە مۇلاھىزە»

[1] م. شاكىر ئۈلكۈتاشىر كەلتۈرگەن نەقىل (تۈركىيە «جۇمھۇرىيەت» گېزىتىنىڭ 1933 - يىل 24- ساندىن).

دېگەن ماۋزۇدا ماقالە يېزىپ، «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ 1- جىلدىنى تونۇشتۇردى. گېرمانىيىدە «تۈركىي تىللار دىۋانى» بىلەن ئەڭ كۆپ شۇغۇللانغان ئالىم سام تىللىرى مۇتەخەسسىسى كارل بروككېلمان بولدى. ئۇ 1919- يىلىدىن باشلاپ نۇرغۇن ئىلمىي ماقالىلەر يازدى: بولۇپمۇ 1928- يىلى ئۇنىڭ «تۈركىي تىللار دىۋانى»نى نېمىسچە ئېلىپبە تەرتىپى بىلەن ئىشلەپ چىققان ئىندېكسى ئەھمىيەتلىك بولدى.//44

بروككېلمان بۇ كىتابىدا «تۈركىي تىللار دىۋانى»دىكى سۆز- ئىبارىلەرنى توغرا ئوقۇشقا تىرىشقان ۋە بەزى ئىزاھلارنىمۇ بەرگەن. لېكىن، بېسىم ئاتالاي ۋە م. شاكىر ئۈلكۈتاشىرنىڭ ئېيتىشىچە، بروككېلمان بەزى سۆزلەرنى خاتا چۈشىنىپ قالغان. قانداقلا بولمىسۇن، بۇ مەشھۇر تۈركولوگ ياۋروپا ئىلىم ساھەسىگە مەھمۇد كاشغەرىي ۋە ئۇنىڭ ئەسىرىنى ناھايىتى ئوبدان تونۇشتۇرغان.

تۈركىيىدە «تۈركىي تىللار دىۋانى»نى ئەڭ ئاۋۋال كىلىسلى رىفئەت بىلگە، ئاندىن تەۋفىق بىي، خوجا ئاتىپلار تۈركىيە تۈركچىسىگە تەرجىمە قىلغان. لېكىن، بۇ تەرجىمىلەر نەشر قىلىنمىغان. ئاخىردا بېسىم ئاتالاي ناھايىتى كۆپ ئىزدىنىش ۋە تەتقىق قىلىش ئاساسىدا، تۈركىيە تۈركچىسىگە تەرجىمە قىلىشقا كىرىشكەن ۋە 1939- يىلدىن 1941 - يىلىغىچە ئۈچ جىلد ۋە بىر ئىندېكسىنى نەشر قىلدۇرغاندىن باشقا، «تۈركىي تىللار دىۋانى» قولىيازمىسىنىڭ فاكسىمىلىنى (فوتو نۇسخىسىنى)مۇ نەشر قىلدۇرغان. بېسىم ئاتالاي بۇ ئەسەرنى تۈركىيە تۈركچىسىگە توغرا ۋە مۇۋاپىق تەرجىمە قىلىشقا ئىجتىھات قىلىش بىلەن، قولىيازمىدىكى بەزى ئېنىقسىزلىقلارنى مۇمكىنقەدەر ئايدىڭلاشتۇرۇپ، ھاشىيىدە تېگىشلىك ئىزاھلارنى بەرگەن. بېسىم ئاتالاي تەرجىمىسى ھەقىقەتەن ئىلمىي تەرجىمىدۇر. جۈملىدىن، ئۇ ئىشلەپ چىققان ئىندېكستە بروككېلماننىڭ ئىندېكسىدە كەتكەن خاتالار تۈزىتىلگەن: شۇنىڭدەك «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا ئۇچرايدىغان ئەھمىيەتلىك شەخس ۋە يەر ناملىرىنى ئېلىپبە تەرتىپى بويىچە قوشۇمچە قىلىپ قويغان ھەمدە تۈركچە 1-، 2-، 3- جىلد تەرجىمىلىرىدە كەتكەن خاتالار ئىندېكستە تۈزىتىلگەن. بۇ ھەقتە بروككېلمان//45 ئۆزىنىڭ ‹تۈركىي تىللار دىۋانى تەرجىمىسى› دېگەن ماقالىسىدە، بېسىم ئاتالاينىڭ بۇ تۈزىتىشلىرىنىڭ كۆپچىلىكىنى مۇۋاپىق تاپقانلىقىنى بىلدۈرگەن: شۇنىڭدەك «تۈركىي تىللار دىۋانى» نىڭ مەلۇم بولغان تەرجىمە نۇسخىلىرى ئىچىدە بەزى پەرقلەر بارلىقىنى، بېسىم ئاتالاي تەرجىمىسىنىڭ مۇۋاپىق ئىكەنلىكىنى ئەسلەتكەن.

كونا، يېڭى تۈركىي تىللار ۋە ئەرەب تىلى بويىچە يۇقىرى بىلىم ئىگىسى بولغان ھۆرمەتلىك ئالىم بېسىم ئاتالاينىڭ «تۈركىي تىللار دىۋانى»نى مۇمكىنقەدەر يۇقىرى ئىلمىي سەۋىيىدە تەرجىمە قىلىش ئۈچۈن سىڭدۈرگەن ھالال ئەمگىكىنى ۋە مۇۋەپپەقىيەتلىرىنى تولۇق مۇئەييەنلەشتۈرۈش ۋە ھۆرمەتلەش بىلەن بىرلىكتە، «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ تۈركچە تەرجىمىسىدە ساقلانغان بەزى نۇقسانلار ۋە خاھىشلارنىمۇ كۆرسىتىپ ئۆتمەي بولمايدۇ. بۇلارنىڭ مۇھىمراقلىرى شۇكى، «خاقانىيە تىلى»غا خاس بولغان ھەممە « ə » تاۋۇشىنى « e » بىلەن بەرگەن (بۇنىڭدا «تۈركىي تىللار دىۋانى» تىلىنىڭ بۈگۈنكى تۈركىيە تۈركچىسىگە يېقىنلىقىنى كۆرسىتىش نەزەردە تۇتۇلغان بولسا كېرەك)؛ ئۆزىگە تونۇش بولمىغان بەزى فونېتىكىلىق ھادىسىلەرنى ئىپادىلەشتە ئىزچىللىقنى ساقلىيالمىغان ۋە بىر قىسىم سۆزلەرنىڭ ترانسكرىپسىيىسىدە خاتالىقلارغا يول قويغان.

تاشكەنتتە، 1960 - يىلىدىن ئېتىبارەن «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ سالىھ مۇتەللىپوف تەرىپىدىن ئۆزبېك تىلىغا تەرجىمە قىلىنغان نۇسخىسى نەشر قىلىنىشقا باشلىدى، بۇ تەرجىمان ئۆزبېك تىلىغا تەرجىمە قىلىشتا «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ 1933— 1935- يىللىرى ئىستانبۇلدا بېسىلغان باسما نۇسخىسىنى ئاساس قىلغان ۋە بېسىم ئاتالاينىڭ تۈركچە تەرجىمە نۇسخىسىدىن تولۇق پايدىلانغان. ئۆزبېك تىلىدىكى بۇ تەرجىمە نۇسخىسىنىڭ 1- جىلدىغا سالىھ مۇتەللىپوف « XI ئەسىرنىڭ بۈيۈك فىلولوگلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ناياب ئەسەرلىرى » دېگەن ماۋزۇدا ئۇزۇن ماقالە، 2- جىلد بېشىغا «سۆز بېشى ئورنىدا» دەپ كىرىش سۆز بەرگەندىن باشقا، ئاخىرلىرىغا يەر، قەبىلە، شەخس ناملىرى ۋە ئايرىم سۆزلەر ھەققىدە بىرمۇنچە ئىزاھلار بەرگەن. س. مۇتەللىپوف ئۆزىنىڭ بۇ ماقالە ۋە ئىزاھلىرىدا مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئۆزىنى ئۆزبېك ۋە ئۇنىڭ ئەسىرىنى پەقەت ئۆزبېك تىلىنىڭ نەمۇنىسى دەپ «ئىسپاتلاش»قا نۇرغۇن ئەقلىي كۈچ سەرپ قىلغان. «تۈركىي تىللار دىۋانى»نى مورفولوگىيىلىك، دىئالېكتولوگىيىلىك، لېكسىكىلىق ۋە گراماتىكىلىق تەرەپلەردىن پۇختا تەكشۈرۈپ، ئۇنىڭدا ئاساس قىلىنغان تىلنى «ئۇيغۇر تىلى» دەپ ھۆكۈم چىقارغان بروككېلماننى ۋە باشقىلارنى ئەيىبلىگەن. بۇنىڭدىن تاشقىرى، س. مۇتەللىپوف بەزى «قەدىمكى تۈركىي ئىبارە»لەرنى ياخشى چۈشەنمىگەنلىكى، بەزى سۆزلەرنىڭ ئەرەبچە ئىزاھىنى ياخشى پەرق ئېتەلمىگەنلىكى ئۈچۈن، بىرمۇنچە جايلاردا خاتالىققا يول قويغان.

شۇنداقتىمۇ، بىز قەدىمكى ئۇيغۇر ئەدەبىي تىلىدىكى «تۈركىي تىللار دىۋانى» نى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا تەرجىمە قىلىشتا، ئالدى بىلەن، بىسىم ئاتالاينىڭ تۈركچە تەرجىمىسىنى ۋە ئاندىن سالىھ مۇتەللىپوفنىڭ ئۆزبېكچە تەرجىمىسىنى بىزدىن بۇ ساھەدە بىر قەدەم ئىلگىرى ماڭغان پېشقەدەملەرنىڭ ئەمگەكلىرى دەپ قاراپ، ئۇيغۇرچە تەرجىمە نۇسخىمىزدا ئۇلارنىڭ ئارتۇقچىلىقلىرىدىن پايدىلاندۇق، شۇڭا ئۇلاردىن مىننەتدارمىز. لېكىن، شۇنى ئالاھىدە ئېيتىپ ئۆتىمىزكى، «تۈركىي تىللار دىۋانى» نىڭ ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىكى نۇسخىسىنى ئىشلەشتە، ئەسلىي قولىيازمىنىڭ فاكسىمىلىنى ئاساس قىلدۇق. شۇنىڭدەك، «تۈركىي تىللار دىۋانى» غا كىرگۈزۈلگەن نۇرغۇن سۆز- ئىبارىلەر، ئاساسەن، ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدا (ئايرىملىرى ئۇيغۇر تىلىنىڭ چوڭ شېۋىلىرىدە) ئۆز پېتىچە ساقلانغانلىقى ۋە قوللىنىلىۋاتقانلىقى ئۈچۈن، بىزگە كۆپ ئوڭۇشلۇق تۇغدۇرۇپ بەردى. شۇڭا، كلاسسىك ئۇيغۇر ئەدەبىياتىدىن پاكىتلارنى ئىزدەپ ئولتۇرمىدۇق ۋە ئارتۇقچە ئىزاھ بەرمىدۇق.

11- ئەسىردە ئۆتكەن ئۇيغۇر ئالىمى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئىنسانلار مەدەنىيىتىگە قوشقان قىممەتلىك تۆھپىسى بولغان «تۈركىي تىللار دىۋانى» بىزنىڭ مەدەنىي مىراسلىرىمىزدىن بىرىدۇر. بۇنىڭغا ۋارىسلىق قىلىش بىزنىڭ مۇناسىپ بۇرچىمىزدۇر. لېكىن، ئۇلۇغ ئالىم مەھمۇدنى قەشقەرلىق ئۇيغۇر ۋە ئۇنىڭ ئۆلمەس ئەسىرىنى جۇڭخۇا مىللەتلىرىنىڭ نادىر مەدەنىي مىراسى دېيىش بىلەن بىللە، يەنە شۇنى تەكىتلەيمىزكى، مەھمۇد كاشغەرىي ئۆز ئەسىرىنى «خاقانىيە تىلى» دەپ ئاتالغان ئەدەبىي تىلنى ئاساس قىلغان ھالدا، پۈتكۈل تۈركىي قەبىلىلەر تىللىرىدىن ماتېرىيال ئېلىپ تۈزۈپ چىققان ۋە ئۇنىڭغا «تۈركىي تىللار دىۋانى» دەپ نام بەرگەن. شۇنىڭ ئۈچۈن، «تۈركىي تىللار دىۋانى»نى تۈركىي تىللاردا سۆزلىشىدىغان ھەممە خەلقلەر ئۈچۈن ئورتاق بايلىق دەپ قارايمىز.

«تۈركىي تىللار دىۋانى»نى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا تەرجىمە قىلىش ئىشى 1940- يىللاردا قولغا ئېلىنغان. قەشقەر بەشكېرەملىك ئىسمائىل دامولla (ئىسمائىل ئابابەكرى 1902 — 1954) چۆچەكتە 1946- يىلى بۇ ئەسەرنىڭ بىرىنچى تومىنىڭ دەسلەپكى تەرجىمىسىنى قولدىن چىقارغان.

1951 — 1953- يىللىرى «تۈركىي تىللار دىۋانى» نى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا تەرجىمە قىلىش ئىشى ئىككىنچى قېتىم قولغا ئېلىنغان ۋە قەشقەر ۋىلايىتىنىڭ ۋالىيسى سەيدۇللا سەيپۇللايوف (1918 — 2002)نىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى

بىلەن قەشقەردە ئاكا ـ ئۇكا مۇھەممەد پەيزى بىلەن ئەخمەد زىيائى تەرىپىدىن ئەسەرنىڭ/48/تەرجىمە ئورىگىنالى قولدىن چىققانىدى. 1963 — 1966- يىللىرى ئۇيغۇر سايرانى تەرىپىدىن «تۈركىي تىللار دىۋانى» نىڭ ئۇيغۇرچە ئۈچىنچى تەرجىمە نۇسخىسىمۇ ئىشلەنگەنىدى. لېكىن، سول خاتا لۇشيەن تۈپەيلىدىن بۇ تەرجىمە نۇسخىلىرى نەشر قىلىنماي، ئاخىر نابۇت بولۇپ كەتكەن. بۇ ئىنتايىن ئەھمىيەتلىك خىزمەت مەملىكىتىمىزدە ئىلىم ـ پەن باھارى قايتا يېتىپ كەلگەن ۋاقىتتىلا قايتىدىن قولغا ئېلىنغان ھەم بۇ ئەسەرنى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر ۋە خەنزۇ تىللىرىغا تەرجىمە قىلىپ نەشر قىلىش، دۆلەتنىڭ ئىجتىمائىي پەنلەر بويىچە نۇقتىلىق ئىلمىي تەتقىقات پىلانىغا كىرگۈزۈلگەن. بۇ خىزمەت ئۈچۈن شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق خەلق ھۆكۈمىتىنىڭ رەھبەرلىكىدە، شىنجاڭ ئىجتىمائىي پەنلەر ئاكادېمىيىسى، شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق مىللەتلەر تىل ـ يېزىق خىزمىتى كومىتېتى ۋە شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى بىرلىكتە ئىلمىي كۈچلەرنى جەلپ قىلىپ، مەخسۇس گۇرۇپپا تەشكىللىگەن. بۇ گۇرۇپپا 1980- يىلىدىن 1984- يىلغىچە «دىۋان»نى ئۈچ توم قىلىپ نەشرگە تەييارلىغان. بۇ ئەسەر شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى تەرىپىدىن نەشر قىلىنىپ كىتابخانلار بىلەن يۈز كۆرۈشكەن.

بۇ قېتىم ئۆتكەنكى گۇرۇپپا ئاساسىدا قايتا تەشكىل قىلىنغان گۇرۇپپا قىسقا ۋاقىت ئىچىدە بۇ ئەسەرنىڭ ئالدىنقى قېتىملىق نەشرىنى تەكشۈرۈپ چىقىش، يازما نۇسخىنىڭ فوتو كۆچۈرمىسىگە قايتا ـ قايتا سېلىشتۇرۇش، ماتېرىيال توپلاش، دەلىللەش، بېكىتىش ئارقىلىق «دىۋان»نى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلى بىلەن يېڭىدىن نەشرگە تەييارلاپ چىقتى. بۇ ئەسەرنىڭ ئەسلىي قوليازمىسى كۆچۈرۈلۈش ۋە قولدىن قولغا ئۆتۈش جەريانىدا، ئۇنىڭدا بەزى ئۆزگىرىشلەرنىڭ بولغانلىقى ئېنىق. شۇ سەۋەبتىن ئەينى دەۋردىكى سۆزلەرنىڭ لېكسىكىلىق مەنىلىرى (ئەسلىي مەنىسى ۋە كۆچمە مەنىسى)نى چۈشىنىش ۋە فونېتىكىلىق قۇرۇلمىسىنى ئېنىقلاش جەھەتتە بەزى يېتەرسىزلىكلىرىمىزنىڭ بولۇشى تەبىئىي. ئوقۇرمەنلىرىمىزنىڭ بۇنى نەزەردە تۇتۇشلىرىنى ئۈمىد قىلىمىز.

«تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ يېڭى نەشرىنى

تەكشۈرۈپ بېكىتىش گۇرۇپپىسى

2008- يىل 5- ئاينىڭ 15- كۈنى/49/

# «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ يېڭى نەشرى توغرىسىدا ئىزاھات

1. «تۈركىي تىللار دىۋانى» (تۆۋەندە قىسقارتىپ «دىۋان» دەيمىز)نى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا تەرجىمە قىلىشتا مەھمۇد كاشغەرىينىڭ قولىيازمىسىدىن كۆچۈرۈلگەن نۇسخىنىڭ 1990- يىلى تۈركىيە جۇمھۇرىيىتى مەدەنىيەت مىنىستىرلىكى تەرىپىدىن ئەنقەرەدە نەشر قىلىنغان رەڭلىك فاكسىمىلى (فوتو نۇسخىسى) ئاساس قىلىندى.

2. «دىۋان»دىكى سۆزلەملەر ۋە كەلتۈرۈلگەن مىساللارنىڭ ئەرەبچە ئىملاسى ئەينەن ساقلاندى.

3. ئەرەبچە ئىملاسىدا ئىككى خىللىق بولغان ئايرىم سۆزلەم ۋە مىساللار ئەينەن كۆچۈرۈلۈپ، زۆرۈر تېپىلغاندا ھاشىيىدە ئىزاھلاندى.

4. ئەرەبچە ئىملاسى ئېنىق بولمىغان ياكى خاتا كۆچۈرۈلگەن سۆزلەم ۋە مىساللارنىڭمۇ ئەسلىي ئىملاسىنى ساقلىدۇق، ئەمما «دىۋان»نىڭ باشقا تىللاردىكى تەرجىمە نۇسخىلىرىدا بېرىلگەن تۈزىتىشلەردىن مۇۋاپىق تاپقانلىرىمىزنى، شۇنىڭدەك، ئۆزىمىز ھېس قىلغان خاتالىقلارنى ترانسكرىپسىيىدە تۈزىتىپ، ھاشىيىدە ئىزاھلىدۇق.

5. «دىۋان»نىڭ رەڭلىك فوتو نۇسخىسىغا ۋە بېسىم ئاتالايىنىڭ ئىزاھاتىغا قارىغاندا، «دىۋان»نىڭ يازما نۇسخىسىدا بەزى سۆزلەر قارا سىياھ بىلەن، بەزى سۆزلەر قىزىل سىياھ بىلەن تۈزىتىلگەن. بېسىم ئاتالاي قىزىل سىياھ بىلەن يېزىلغان تۈزىتىشلەرنى ئىشەنچسىز ھېسابلاپ، بىر قىسمىنى تۈزەتكەن. بىز بېسىم ئاتالايىنىڭ بىر قىسىم پىكىرلىرىنى ماقۇل كۆردۇق، يەنە بىر قىسمى ھەققىدە بولسا، يازما نۇسخىدىكى تۈزىتىشنى توغرا تاپتۇق. ھەر ئىككى ئەھۋالدا ھاشىيىدە ئىزاھ بېرىلدى.

6. يازما نۇسخىدىكى ئەرەبچە سۆزلەردە كۆچۈرۈشتە سادىر بولغان ئىملا ۋە سۆز خاتالىقلىرىدىن سېزىلگەنلىرى تۈزىتىلىپ تەرجىمە قىلىندى ۋە بۇ ھەقتە ھاشىيىدە ئىزاھ بېرىلدى.

7. «دىۋان»نىڭ ئەرەبچە باسما نۇسخىسى ۋە باشقا تىللاردىكى تەرجىمە نۇسخىلىرىدا بەزى مىساللارمۇ قوۇر بېشىغا چىقىرىلىپ ئايرىم سۆزلەم قىلىپ ئېلىنغان. مۇنداق قىلىش مەھمۇد كاشغەريي مەزكۇر بابتا كۆرسەتكەن ئۆلچەمگە توغرا كەلمىگەچكە، بىز مۇنداق مىساللارنى مۇستەقىل سۆزلەم قاتارىدىن چىقىرىپ، مىسال قىلىپ ئېلىنغان سۆزلەم ئىچىگە كىرگۈزۈۋەتتۇق.

8. «دىۋان»دا بەزى كۆپ مەنىلىك پېئىللارنىڭ بىر- بىرىدىن پەرقلىنىدىغان مۇستەقىل مەنىلىرى بىرلا سۆزلەم ئىچىدە ئىزاھلانغان. بىز ئۇلارنىڭ ھەربىرىنى بىر مۇستەقىل سۆزلەم قىلىپ، قوۇر بېشىغا چىقاردۇق. لېكىن، مۇنداق پېئىللارنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى بىلەن مەستەر شەكىللىرى ئاخىرىدا بىرلا قېتىم بېرىلدى.

9. سۆزلەملەرنىڭ تىزىلىش تەرتىپى يازما نۇسخىدا ئوخشاش ھەرپ بىلەن ئاياغلاشقان سۆزلەرنى بىر قاتارغا تىزىش يولى بىلەنمۇ ئىپادىلەنگەن ۋە مەزكۇر ھەرپ شۇ خىل سۆزلەرنىڭ باش تەرىپىگە چىقىرىپ كۆرسىتىلگەن. بۇنىڭدا ئىزچىللىق

52 I

يوقلۇقىنى نەزەردە تۇتۇپ، بىز بۇ خىل ھەرپلەرنى قوۇر بېشىدا ئايرىم كۆرسەتمىدۇق.[1]

10. «دىۋان»دىكى ھەربىر تۈركىي سۆز ۋە مىسالغا لاتىن ھەرپلىرى ئاساسىدا ئىشلەنگەن ترانسكرىپسىيە بەلگىلىرى بىلەن ترانسكرىپسىيە بېرىلدى. بۇ بەلگىلەر مۇنۇلار (تىرناق ئىچىدىكى مەزكۇر بەلگىنىڭ خەلقئارا ترانسكرىپسىيىدىكى تەڭدىشى):

a (a)، ə (ɛ)، ə̣ (E)، b (b)،

d (d)، f (f)، g (g)، ɑ (ʁ)،

h (x)، ḥ (h)، i (i)، ï (ɨ)،

ǰ (ʤ)، k (k)، ḳ (q)، l (l)،

m (m)، n (n)، ŋ (ŋ)، o (o)،

ɵ (ɸ)، p (p)، q (c)، r (r)،

s (s)، t (t)، ü (y)، w (w)،

u (u)، v (v)، x (ʃ)، y (j)،

z (z)، ẓ (ʒ)، ż (ɣ).

قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدىغان « $i$ » ئۈچۈن « $i$ » بەلگىسى ئىلىندى. «ذ» تاۋۇشنى ئادەتتىكى « $z$ » دىن پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن، «$z$»نىڭ ئۈستىگە بىر چېكىت قويۇلۇپ، «$\dot{z}$» شەكلىدە ئىپادىلەندى. «دىۋان»دا « $ə$ » تاۋۇشىنىڭ بىر ۋارىيانتى «اِيْ» بىلەن ئىپادىلەنگەن، بۇ «$ə$»نىڭ ئاستىغا بىر چېكىت قويۇلۇپ، «$ẹ$» شەكلىدە ئىپادىلەندى.

11. «دىۋان»دا ئەرەب ھەرپلىرىنىڭ چەكلىمىسى بىلەن « $p$، $b$ » تاۋۇشلىرى بىرلا «ب» ھەرپى بىلەن، « $g$، $k$» تاۋۇشلىرى بىرلا «ك» ھەرپى بىلەن، «$q$، $j$» تاۋۇشلىرى بىرلا «ج» ھەرپى بىلەن يېزىلغان. شۇنىڭدەك ئەرەبچە يېزىق ۋە دىئاكرىتىك بەلگىلەرگە قاراپ «$o$» بىلەن «$u$» نى، «$ɵ$» بىلەن « $ü$ »نى بىر - بىرىدىن پەرقلەندۈرۈشمۇ قىيىن. ترانسكرىپسىيىدە ئاپتورنىڭ ئۆز ئىزاھاتى، تۈركىي تىللارنىڭ ئاھاڭداشلىق قانۇنىيىتى ۋە خاقانىيە تىلى ۋارىسلىرى بولغان ئۇيغۇر خەلقىنىڭ (بولۇپمۇ قەشقەر ئۇيغۇرلىرىنىڭ) ھازىرقى جانلىق تەلەپپۇزى ئاساسىدا، بۇلار مۇمكىنقەدەر ئېنىق ئايرىپ كۆرسىتىلدى.

مەسىلەن: «دىۋان»دىكى «ك» ھەرپىنىڭ ترانسكرىپسىيىسىنى بېرىشتە تۆۋەندىكىچە يول تۇتۇلدى:

(1) «دىۋان» دەۋرىدە خاقانىيە تىلىدا « $q$ » ۋە «$g$» بىلەن باشلانغان تۈركىي سۆزلەرنىڭ يوقلۇقى نەزەردە تۇتۇلۇپ، سۆز بېشىدىكى «ك» ھەرپى تامامەن «$k$» بىلەن ئىپادىلەندى.

(2) كۆپ بوغۇملۇق تۈپ سۆزلەرنىڭ ئاخىرىدىكى «ك» ھەرپى تامامەن «$k$» بىلەن ئىپادىلەندى.

(3) بىر بوغۇملۇق تۈپ سۆزلەر ئاخىرىدىكى «ك» نىڭ ئوغۇز- قىپچاق تىللىرىدا «$y$» غا ئايلىنىپ كەتكەنلىرى «$g$» بىلەن، قالغانلىرى «$k$» بىلەن ئىپادىلەندى.

(4) پېئىللارغا قوشۇلۇپ ئىسىم، سۈپەت ياسىغۇچى قوشۇمچە «ك» ياكى بۇنىڭ سوزۇق تاۋۇش بىلەن باشلانغان ۋارىيانتلىرى «($ək$، $ük$، $ik$» نى ئىپادىلەشتە:

بىرىنچى، مەھمۇد كاشغەري «دىۋان»نىڭ كىرىش قىسمىدا يۇمشاق كاف ($g$) قا «$tirig$، $ɵlüg$» سۆزلىرىنى مىسال قىلىپ بەرگەنلىكىنى؛

ئىككىنچى، «ئىسسىق — isiq» سۆزىنىمۇ يۇمشاق كاف «g» بىلەن كۆرسەتكەنلىكىنى؛ 54 I

ئۈچىنچى، هازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىنىڭ خوتەن دىئالېكتىدىمۇ بۇ قوشۇمچىنىڭ ئىسىملارنى بىلدۈرگەندە «k»، سۈپەتلەرنى بىلدۈرگەندە «g» بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدىغانلىقىنى؛

تۆتىنچى، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ «لىغ» قوشۇمچىسى ھەققىدىكى قائىدىدە (يازما نۇسخا 254- ۋە 255- بەتلەر) بۇ قوشۇمچىنىڭ «بىر نەرسىنىڭ پەيدا بولغان يېرى، بىر نەرسە ياساشقا تەييارلانغان نەرسە، كىشىلەرنىڭ مىجەز - خۇلقى (ئومۇمەن ئىسىم)» قاتارلىق مەنىلەرنى بىلدۈرگەندە قاتتىق كاف «k» بىلەن كېلىدىغانلىقىنى، «ئېيتىلغان نەرسىگە ئىگە بولغانلىق، مەجھۇل دەرىجىدىكى سۈپەتداش (ئومۇمەن سۈپەت)» مەنىسىنى بىلدۈرگەندە يۇمشاق كاف «g» بىلەن كېلىدىغانلىقىنى كۆرسەتكەنلىكىنى نەزەردە تۇتتۇق ۋە ئىسىم مەنىسىنى بىلدۈرگەن سۆزلەردە «k» بىلەن، سۈپەت ياكى ھەم ئىسىم، ھەم سۈپەتتىن ئىبارەت ھەر ئىككى خىل مەنىدە كەلگەن سۆزلەردە «g» بىلەن ئىپادىلىدۇق.

12. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تۈركىي سۆزلەرگە بەرگەن ھەممە ئىزاھلىرىنى ئاپتورنىڭ ئىپادە فورمىلىرىنى ۋە ئۇسلۇبىنى ساقلاش ئاساسىدا تولۇق تەرجىمە قىلىش ئۈچۈن تىرىشتۇق. بۇنىڭدا تۆۋەندىكى يول تۇتۇلدى:

A. بىر سۆز هازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدا هازىرمۇ شۇنداق ئىشلىتىلىۋاتقان بولسا، تەرجىمىدە شۇ سۆزنىڭ ئۆزىلا بېرىلدى. 55 I

مەسىلەن: اتْ it — ئىت.

B. «دىۋان»دىكى سۆزنىڭ هازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىكى ئىستېمال مەنىسىدە ئۆزگىرىش بولغان بولسا، تەرجىمىدە ئالدى بىلەن شۇ سۆزنىڭ ئۆزى بېرىلىپ، ئاندىن ئۇنىڭ هازىرقى زامان ئۇيغۇر ئەدەبىي تىلىدا كەڭ ئىشلىتىلىۋاتقان تەڭدىشى بېرىلدى.

مەسىلەن: اَتْ at — ئەت، گۆش.

C. «دىۋان» دىكى سۆز هازىرقى زامان ئۇيغۇر ئەدەبىي تىلىدا ئىشلىتىلمەي، شېۋىلەردە ساقلانغان بولسا، ئالدى بىلەن شۇ سۆزنىڭ شېۋىلەردە ساقلانغان شەكلى بېرىلىپ، ئاندىن ئۇنىڭ هازىرقى زامان ئۇيغۇر ئەدەبىي تىلىدا كەڭ ئىشلىتىلىۋاتقان

تەڭدىشى بېرىلىدى. ئەمما، قايسى شېۋىدە ئىكەنلىكى توغرىسىدا ئايرىم ئىزاھ بېرىلمىدى.

مەسىلەن: اُلُقْ *uluk* — ئۇلاق ~ ئۇۋلاق، قېيىق، قولۋاق.

D. تارىخىي ئاتالغۇلار ۋە جۇغراپىيىۋى ئىسىملارنىڭ ئاۋۋال ئۆزى بېرىلىپ، ئاندىن ئۇنىڭ ئىزاھاتى تەرجىمە قىلىندى.

مەسىلەن: [illegible] *tarhan* — تارخان. ئىسلامىيەتتىن ئاۋۋال قوللىنىلغان ئىسىم، «بەگ» مەنىسىدە. ئارغۇچە.

[illegible] *qurqan* — چەرچەن. چىن يولىدا مۇسۇلمانلار چېگرىسىغا جايلاشقان بىر شەھەر ئىسمى.

13. ماقال ـ تەمسىللەر، شېئىر ـ بېيىتلەرنىڭ تەرجىمىسىدە مۇنداق يول تۇتۇلدى.

56 I

A. ماقال ـ تەمسىل، شېئىر ـ بېيىتلەرنىڭ ئەرەبچە ئىزاھاتى//ئۆز پېتى تەرجىمە قىلىنغاندا، مەزمۇن ۋە شەكىل جەھەتتىن ئەسلىي تۈركىي تېكىستتىن يىراق كەتمىسە، ئۆز پېتى تەرجىمە قىلىندى:

*təzək karda yatmas əżgü əsiz katmas* تَزَكْ قارْدا يَتْماسْ اذكو ايسيزْ قتْماسْ

تېزەك قاردا ياتماس، ياخشى ـ يامان قېتىلماس.

*kut kuviq bərsə iżim kuliŋa* قتْ قفغ برّسا اذمْ قولنكا

*kündə ixi yüksəpən yukar aqar* كنْدا ايشي يُكسَبَنْ يُوقارْ اغارْ

بەخت ــ دۆلەت بەرسە ئىگەم قۇلىغا،

كۈندە ئىشى يۈكسىلىپ يۇقىرى ئۆرلەر.

B. ماقال ـ تەمسىل، شېئىر ـ بېيىتلەرنىڭ ئەرەبچە ئىزاھاتى تۈركىي تېكىستنىڭ ئەينەن تەرجىمىسى بولماي، ئومۇمىي مەفھۇمىدىنلا ئىبارەت بولسا، ئاۋۋال تۈركىي تېكىست ھازىرقى زامان ئۇيغۇر ئەدەبىي تىلىدا بېرىلىپ، چاسا تىرناق ئىچىگە ئېلىندى، ئاندىن ئۇنىڭ مەھمۇد كاشغەرىي تەرىپىدىن بېرىلگەن ئەرەبچە ئىزاھى تەرجىمە قىلىندى. مەسىلەن://

57 I

تېكىست

*kiz birlə kürəxmə* قيزْ برْلا كُرَشْما

*kisrak birlə yarixma* قسْراقْ برْلا يَرشْما

[قىز بىلەن چېلىشما،
توغمىغان بايتال بىلەن چېپىشما.]

قىز بىلەن چېلىشما، چۈنكى قىزلار كۈچلۈك كېلىدۇ، سېنى يىقىتىپ قويىدۇ، توغمىغان بايتال بىلەن چېپىشما. ئۇ ئاتتىن كۈچلۈك ۋە چاپقۇر بولغىنى ئۈچۈن سېنىڭدىن ئۆتۈپ كېتىدۇ.

اَلْبْ اَرْتُنكا اُلْدِيمُو *alp ərtoŋa əldimu* [ئالپ ئەرتوڭا ئۆلدىمۇ،

ايسيزْ اَزُونْ قَلْدِيمُو *əsiz azun kaldimu* يامان دۇنيا قالدىمۇ،

اُذْلَكْ اُوجنْ اَلْدِيمُو *əżlək əqin aldimu* پەلەك ئۆچىنى ئالدىمۇ،

[58 I]

اَمْدِي يُرَكْ يِر تلُورْ *əmdi yürək yirtilur//* ئەمدى يۈرەك يىرتىلۇر.]

خاقان ئافراسىياپ ئۆلدىمۇ؟ بىۋاپا دۇنيا ئۇنىڭدىن قۇتۇلدىمۇ؟ پەلەك ئۇنىڭدىن ئۆچىنى ئالدىمۇ؟ ئەمدى ئۇنىڭ ئۈچۈن زامانغا نەپرەتلىنىپ، يۈرەكلەر پارە- پارە بولماقتا.

C. ماقال - تەمسىللەرنىڭ تەرجىمىسى بېرىلگەندىن كېيىن ئۇلارنىڭ ئەرەبچە تەڭدىشى كەلتۈرۈلگەن بولسا، ئەرەبچە تەڭدىشى ئەينەن بېرىلدى، تەرجىمە قىلىنمىدى. مەسىلەن:

*yirak yər savin arkix kəldürür* يىراقْ يىرْ ساڤنْ ارْقشْ كلدُرُورْ

يىراق يەر خەۋىرىنى كارۋان كەلتۈرەر.

بۇ ماقال ئەرەبلەرنىڭ «ويأتيك بالاخبار من لم تزود» دېگەن ماقالىغا توغرا كېلىدۇ.

14. «دىۋان»دىكى ئەرەبچە گرامماتىك ئاتالغۇلار مۇنداق بىر تەرەپ قىلىندى:

A. سۆزلەملەرنىڭ تىزىلىش تەرتىپىگە ئائىت بولغان ئەرەبچىگە خاس گرامماتىك ئاتالغۇلار ئۆز پېتى ئېلىنىپ، بىرىنچى قېتىم ئۇچرىغان جايدا ھاشىيىدە ئىزاھلاپ ئۆتۈلدى. مەسىلەن:// [59 I]

مەنقۇس — ئۈچ ھەرپتىن تۈزۈلۈپ، ئاخىرقى ھەرپى ئىللەت (ا، و، ى) بىلەن كەلگەن سۆزلەر.

B. تۈركىي تىللارنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىگە ئائىت ئەرەبچە گرامماتىك ئاتالغۇلاردىن ئۇيغۇر تىلىغا ئەرەبچىدىن كىرىپ ئۆزلەشكەنلىرى ياكى ئىلگىرى ئىشلىتىلگەنلىرى ئىستېمال مەنىلىرىدە سەل پەرق بولسىمۇ، يەنە ئۆز پېتى ئېلىندى. بۇلاردىن مەنىدە پەرق بارلىرىنى ياكى ھازىرقى كىتابخانلارغا ياتراق بولغانلىرىنى بۇ يەردە ئىزاھلاپ ئۆتىمىز:

ئىسىم — بۇ ئاتالغۇ ئۇيغۇر تىلىدا سۆز تۈركۈملىرىدىن پەقەت ئاتلارنىلا بىلدۈرىدۇ، ئەرەبچىدە، شۇ جۈملىدىن «دىۋان» دا زامان بىلەن تۈرلەنمەيدىغان ھەممە سۆز تۈركۈملىرى ( مەسىلەن: ئىسىم، سۈپەت، سان، ئالماش ۋە رەۋىشلەر )نى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

فائىل — جۈملىدە ئىش - ھەرىكەتنى (پېئىلنى) ئىجرا قىلغۇچى ئىگە.

ئىسمى فائىل — ئاددىي دەرىجىدىكى سۈپەتداش.

مەفئۇل — ھەرىكەتنى قوبۇل قىلغۇچى، تولدۇرغۇچى.

ئىسمى مەفئۇل — مەجھۇل دەرىجىدىكى سۈپەتداش.

مىفئال — ئىشنىڭ داۋاملىق تەكرارلىنىشىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەتداش.

ئىدغام — ئىككى تاۋۇشنىڭ بىر - بىرىگە قوشۇلۇشى ياكى بىر خىل ئوقۇلۇشى، ئاسسىمىلياتسىيە. مەھمۇد كاشغەري بەزىدە تەتۈر ئاسسىمىلياتسىيىنىمۇ مۇشۇ ئاتالغۇ بىلەن ئاتايدۇ.

ھەرپ — (حرف) «دىۋان»دا بۇ ئاتالغۇ ئادەتتىكى «ھەرپ» دېگەن ئۇقۇمدىن باشقا يەنە «تاۋۇش»، «فونېما» دېگەن مەنىلەرنىمۇ بىلدۈرىدۇ.

قاتتىق ھەرپلەر (حرف الصَّلاَبة) — بۇنىڭدا «ب - p، ت - t، ج - q، ك - k، ڧ - k» غا ئوخشاش پارتلىغۇچى ۋە پارتلىغۇچى سىيرىلاڭغۇ تاۋۇشلار كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدىغان ھەرپلەر (اشباع) — بۇ سۆز سوزۇق تاۋۇشلاردا ئارقا سوزۇقلارنى، ئۈزۈك تاۋۇشلاردا جاراڭسىز تاۋۇشلارنى بىلدۈرىدۇ.

يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنىدىغان ھەرپلەر (ركيكه) — بۇ سۆز سوزۇق تاۋۇشلاردا ئالدى سوزۇق تاۋۇشلارنى، ئۈزۈك تاۋۇشلاردا جاراڭلىق تاۋۇشلارنى بىلدۈرىدۇ.

ئەلىف (ا) — ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ بىرىنچى ھەرپى، «دىۋان»دا بۇ ھەرپ تۈركىي سۆزلەردىكى « a ، ə ، e ، i ، ī ، ə̣» تاۋۇشلىرىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ.

ۋاۋ (و) — ئەرەب ئېلىپبەسىدە يىگىرمە يەتتىنچى ھەرپ. «دىۋان» دا بۇ ھەرپ تۈركىي سۆزلەردىكى بىر ئۇزۇك تاۋۇش (w) ۋە تۆت سوزۇق تاۋۇش (o، ө ، u ، ü) قا ۋەكىللىك قىلىدۇ.

15. سۆزلەرنى ئىزاھلىغاندا تۆۋەندىكى شەرتلىك بەلگىلەر ئىشلىتىلدى:

A. تەگداش مەنىلىك سۆزلەر پەش بىلەن، مەنىلىرىدە پەرق بار سۆزلەر چېكىتلىك پەش بىلەن ئاجرىتىلدى.

B. ئايرىم ئىشلىتىلمەي، سۆز بىرىكمىلىرىدىلا كېلىدىغان سۆزلەر ئايرىم ئىزاھلانماي، ترانسكرىپسىيىدىن كېيىن قوش چېكىت قويۇلۇپ، سۆز بىرىكمىسى ئىچىدە ئىزاھلاندى. // I 61

C. بەزى مىساللارغا مەھمۇد كاشغەرىي تەرىپىدىن بېرىلگەن ئىزاھتا تۈركىي تېكىستنى چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن قوشۇلغان سۆزلەر تىرناق ئىچىگە ئېلىندى.

D. تەرجىمان تەرىپىدىن قوشۇلغان ئىزاھلار تىرناق ئىچىگە بېرىلدى.

E. بىر سۆز ئىككى خىل تەلەپپۇز قىلىنسا، ئوتتۇرىسىغا // بەلگىسى قويۇلدى.

F. بىر سۆزنىڭ ئىككى خىل ۋارىيانتى بولسا، ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىغا ~ بەلگىسى قويۇلدى. // I 62



مەھمۇد كاشغەرى

# تۈركىي تىللار دىۋانى

(دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك)

تېكست

شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى

## «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ يېڭى نەشرى (مۇكەممەل نۇسخىسى)نى تەكشۈرۈپ بېكىتىش گۇرۇپپىسى

ئىمىن تۇرسۇن، مىرسۇلتان ئوسمانوف، سابىت روزى
مۇھەممەتتۇردى مىرزىئەخمەت (مەسئۇل مۇھەررىر)
غەيرەت ئابدۇراخمان ئوزغار

## 《突厥语大词典》(全释珍藏本)审订小组成员

伊敏·吐尔逊，米尔苏里唐·乌斯马诺夫，萨比提·如孜，
买买提吐尔地·米尔孜艾合买提（责任编辑）
海拉提·阿不都热合曼

# «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ ئۇيغۇرچە تۈنجى نەشرىنى تەييارلاش گۇرۇپپىسى

## بىرىنچى توم

(ئېلىپبە تەرتىپى بويىچە)

ئابدۇسالام ئابباس، ئابدۇرېھىم ئۆتكۈر، ئابدۇرېھىم ھەبىبۇللا، داموللا ئابدۇلھېمىت يۈسۈفى، خەلىم سالىخ، ھاجى نۇر ھاجى، ئوسمان مەھەممەتنىياز، سابىت روزى، ئىبراھىم مۇتىئى (مەسئۇل مۇھەررىر)، ئىمىن تۇرسۇن (مۇھەررىر)، مىرسۇلتان ئوسمانوف.

## ئىككىنچى توم

(ئېلىپبە تەرتىپى بويىچە)

ئابدۇسالام ئاببىاس، ئابدۇرېھىم ئۆتكۈر، ئابدۇرېشىت قارىم سابىت، خەلىم سالىخ، ئوسمان مەھەممەتنىياز، سابىت روزى، ئىبراھىم مۇتىئى (مەسئۇل مۇھەررىر)، ئىمىن تۇرسۇن (مۇھەررىر)، مىرسۇلتان ئوسمانوف (مۇھەررىر).

## ئۈچىنچى توم

(ئېلىپبە تەرتىپى بويىچە)

ئابدۇسالام ئاببىاس، ئابدۇرېشىت قارىم سابىت، خەلىم سالىخ، ئوسمان مەھەممەتنىياز، سابىت روزى، ئىبراھىم مۇتىئى (مەسئۇل مۇھەررىر)، مىرسۇلتان ئوسمانوف (مۇھەررىر).

# نەشرىياتتىن

«تۈركىي تىللار دىۋانى»، يەنى «دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك» (تۆۋەندە قىسقارتىپ «دىۋان» دەيمىز) ئۇيغۇر خەلقىنىڭ مەدەنىيەت تارىخىدىكى بۈيۈك نامايەندە، جۇڭخۇا مەدەنىيەت خەزىنىسىدىكى قىممەتلىك بايلىق. شۇڭا، ئازادلىقتىن بۇيان پارتىيە ۋە ھۆكۈمەت «دىۋان»نى نەشر قىلىش ۋە تەتقىق قىلىش خىزمىتىگە يۈكسەك دەرىجىدە كۆڭۈل بۆلدى ۋە غەمخورلۇق قىلىپ كەلدى.

«دىۋان»نىڭ تۇنجى ئۇيغۇرچە نەشرى شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق پارتكوم ۋە خەلق ھۆكۈمىتىنىڭ سەمىمىي كۆڭۈل بۆلۈشى، مۇناسىۋەتلىك مۇتەخەسسىسلىرىمىزنىڭ زور تىرىشچانلىقى نەتىجىسىدە نەشرگە تەييارلىنىپ، نەشرىياتىمىز تەرىپىدىن بىرىنچى تومى 1981- يىلى، ئىككىنچى تومى 1983- يىلى، ئۈچىنچى تومى 1984- يىلى نەشر قىلىنغانىدى. «دىۋان»نىڭ بۇ نەشرى يىگىرمە نەچچە يىلدىن بېرى ئېلىمىزنىڭ، جۈملىدىن ئاپتونوم رايونىمىزنىڭ تىل ۋە مەدەنىيەت تەتقىقاتىنىڭ چوڭقۇرلىشىشى ۋە كەڭ قانات يېيىشىدا زور رول ئوينىدى.

بۇ قېتىم «دىۋان»نىڭ يېڭى نەشرىنى تەكشۈرۈپ بېكىتىشتە ئۇنىڭ ئالدىنقى قېتىملىق نەشرى ئاساس قىلىندى. ئەمما، ئىلمىي جەھەتتە بەزى زۆرۈر تۈزىتىشلەرمۇ كىرگۈزۈلدى. تۈزىتىلگەن نۇقتىلار ئاساسلىقى تۆۋەندىكىچە:

1. «دىۋان»نىڭ ئالدىنقى نەشرىدە ئۇزۇن سوزۇق تاۋۇشلار ئۈچۈن «ā»، «ə̄»، «ī»، «ī̆»، «ō»، «ū»، «ɵ̄»، «ǖ»، قاتارلىق ترانسكرىپسىيە بەلگىلىرى قوللىنىلغانىدى. ئەرەب يېزىقى ئۇزۇن تاۋۇشلارغا ئاساسلانغان يېزىق بولغانلىقى ئۈچۈن، «دىۋان»نىڭ ئاز ساندىكى بەزى سۆزلىرىدە سۆزنىڭ بىرىنچى بوغۇمىدىكى سوزۇق تاۋۇشلار «ا»، «و»، «ي» قاتارلىق ھەرپلەرنىڭ ياردىمى ئارقىلىق ئىپادىلەنگەن. بۇنداق ئىپادىلەش بەلگىلىك بىر فونېتىكىلىق خاسلىقنى ئەكس ئەتتۈرۈش ئۈچۈن قوللىنىلمىغاچقا، بۇنداق سۆزلەردە ئوخشاش بىر سۆزنىڭ ھەرقايسى گراماتىكىلىق كاتېگورىيىلەرگە خاس ئىملاسىدا ئىزچىللىق يوق. شۇڭا، «دىۋان»نىڭ ئالدىنقى نەشرىدە ئۇزۇن سوزۇق تاۋۇشلار ئۈچۈن قوللىنىلغان يۇقىرىقى ترانسكرىپسىيىلىك بەلگىلەر چىقىرىۋېتىلدى، ئۇنىڭ ئورنىغا ئادەتتىكى سوزۇق تاۋۇشلار ئۈچۈن قوللىنىلغان «a»، «ə»، «ə̣»، «i»، «ï»، «o»، «u»، «ɵ»، «ü» قاتارلىق ترانسكرىپسىيە بەلگىلىرى ئىشلىتىلدى.

2. «تۈركىي تىللار دىۋانى»نىڭ يازما نۇسخا 26 - بېتىدە مەھمۇد كاشغەرىي: «ساپ تۈركلەر <ف - f> بىلەن <ب - b> ئارىسىدا تەلەپپۇز قىلىدۇ» دەپ كۆرسەتكەن <ڤ> ھەرپى ئۈچۈن ئالدىنقى نەشرىدە ترانسكرىپسىيىدە <v> بەلگىسى قوللىنىلغان، «ف» ھەرپى ئۈچۈن ترانسكرىپسىيىدە <f> بەلگىسى قوللىنىلغانىدى. يازما نۇسخىدا بۇ ھەرپلەرنىڭ قوللىنىلىشىدىمۇ ئىزچىللىق بولمىغانلىقى ئۈچۈن، بۇ قېتىمقى نەشرىدە ساپ تۈركىي سۆزلەردە كەلگەن «ف»، «ڤ» ھەرپلىرى ئۈچۈن، ئۇ مەيلى بىر چېكىتلىك ياكى ئۈچ چېكىتلىك شەكىلدە بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ترانسكرىپسىيىدە بىردەك «v» بەلگىسى بىلەن ئېلىندى. «f» بەلگىسى پەقەت باشقا تىللاردىن كىرگەن سۆزلەرنىڭ ترانسكرىپسىيىسىدىلا ئىشلىتىلدى، مەسىلەن: «مَفْعُوْل məf'ul»، «فُرْخان furhan» دېگەندەك.

3. قىسمەن سۆزلەرنىڭ ترانسكرىپسىيىسىدە كۆرۈلگەن سەۋەنلىكلەر (مەسىلەن، يازما نۇسخىدا سۆزلەرنىڭ ئېلىپبە تەرتىپى جەھەتتە، ۋەزىن

جەھەتتە، چېكىتلەرنىڭ ۋە ھەرىكىلەر[1] نىڭ قويۇلۇشى جەھەتتە كۆرۈلگەن سەۋەنلىكلەر ...) تۈزىتىلدى؛ بۇ خىل تۈزىتىشلەر ئۈچۈن ئالاھىدە ئىزاھ بېرىلمىدى. ترانسكرىپسىيىسى ئىككى خىل ئېلىنىپ قالغان سۆزلەرنىڭ ترانسكرىپسىيىسى بىرلىككە كەلتۈرۈلدى.

4. ئايرىم سۆزلەرنىڭ سۆز مەنىلىرى يازما نۇسخىغا سېلىشتۇرۇش ۋە ئەرەبچە مەنىسىنى ئېنىقلاش ئارقىلىق توغرىلاندى. قىسمەن سۆز مەنىلىرى ۋە جۈملىلەر ئىستىلىستىكا جەھەتتە يەنىمۇ راۋانلاشتۇرۇلدى.

5. سۆز مەنىلىرىدىكى ئايرىم دىئالېكت ۋە شېۋىلەرگە مەنسۇپ سۆزلەردىن باشقا سۆزلەر ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىنىڭ يېڭى ئىملا قائىدىسى بويىچە ئېلىندى.

6. يېڭى نەشرىدە ئايرىم سۆزلەردىكى زۆرۈرىيىتى بولمىغان ئىزاھاتلار ئېلىۋېتىلدى. بەزى سۆزلەرگە بېرىلگەن ئىزاھاتلار تۈزىتىلدى، يەنە بەزى سۆزلەرگە يېڭىدىن ئىزاھات بېرىلدى.

7. «دىۋان»نىڭ بۇ قېتىمقى نەشرى تېكىست، يازما نۇسخىنىڭ فوتو كۆچۈرمىسى (فاكسىمىل)، ئاچقۇچ (ئىندېكس) بولۇپ جەمئىي ئۈچ كىتاب قىلىندى. سېلىشتۇرۇپ كۆرۈشكە ئاسان بولۇشى ئۈچۈن تېكىست قىسمىدا تېكىست مەزمۇنىنىڭ يازما نۇسخا (فاكسىمىل)دىكى ۋە «دىۋان»نىڭ ئۇيغۇرچە تۇنجى نەشرىدىكى ئورنى ئىزاھلاندى. بۇ خىل ئىزاھلار بەتنىڭ ئىچىدە، شۇ قۇرنىڭ ئۈستىگە بېرىلدى. تەرجىمە جەريانىدا سۆزلەر ئۆز ئورۇنلىرىدىن يۆتكەلگەنلىكتىن، تېكىستنىڭ يازما نۇسخىدىكى بەت ئورنىنى بېكىتىشتە بەزى سۆزلەرنى دەل جايىدىن ئايرىش مۇمكىن بولمىدى. بۇنداق ئەھۋالدا شۇ جۈملە ئىچىدىكى مەلۇم بىر ئورۇندىن ئايرىپ، قىزىل رەڭدە «//» بەلگىسى قويۇلدى ۋە شۇ

[1] ھەرىكە — ئەرەب يېزىقىدا ھەرپلەرنىڭ ئاستى ۋە ئۈستىگە قويۇلۇپ، سوزۇق تاۋۇشنى بىلدۈرىدىغان بەلگە، ئادەتتە كۆپ قوللىنىلىدىغانلىرى فەتھە (زەبەر)، كەسرە (زېر)، زەممە (پەش) قاتارلىقلاردىن ئىبارەت.

قوۇرنىڭ ئۈستىگە قىزىل رەڭدە يازما نۇسخىنىڭ بەت نومۇرى بېرىلدى. تېكىستنىڭ ئۇيغۇرچە تۇنجى نەشرىدىكى ئورنىنى ئىزاھلاشتا سۆزلەر تولۇق ئاخىرلاشقان بەتلەردە بەت ئايرىلغان ئورۇنغا يېشىل رەڭدە «//» بەلگىسى قويۇلدى، بەت ئىچىدە شۇ قۇرنىڭ ئۈستىگە ئۇيغۇرچە تۇنجى نەشرىنىڭ بەت نومۇرى يېشىل رەڭدە ئىزاھلاندى. سۆزلەر تولۇق تۈگىمەستىن، بوغۇم ئايرىپ ئاخىرلاشقان بەتلەردە بەت ئايرىش بەلگىسى شۇ سۆز تۈگىگەن ئورۇنغا قويۇلۇپ، ئاندىن بەت ئىچىدە قۇر ئۈستىگە بەت نومۇرى بېرىلدى.

بۇ قېتىمقى نەشرىنى تەييارلاش جەريانىدا شىنجاڭ ئىجتىمائىي پەنلەر ئاكادېمىيىسىدىن تەتقىقاتچى تاھىرجان مۇھەممەتنىڭ ۋە شىنجاڭ پېداگوگىكا ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ ئوقۇتقۇچىسى ماگىستىر ئابدۇمۇتەللىپ ئەنۋەرنىڭ تەكلىپ پىكىرلىرىدىن مۇۋاپىق پايدىلاندۇق. بۇ ئۈچ كىتابنىڭ تېخنىكىلىق لايىھىلىنىشى جەھەتتە يازغۇچى ئەخمەت ئىمىننىڭ نۇرغۇن ياخشى مەسلىھەتلىرىنى قوبۇل قىلدۇق. يەنە خېلى كۆپ كەسپداشلار «دىۋان»نىڭ ئۇيغۇرچە يېڭى نەشرىگە ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلدى، ئىلمىي جەھەتتە ھەم تېخنىكىلىق جەھەتتە بىزنى قىممەتلىك تەكلىپ - پىكىرلەر ۋە مۇناسىۋەتلىك ماتېرىياللار بىلەن تەمىنلىدى. بۇ مۇناسىۋەت بىلەن ئۇلارغا ئالاھىدە رەھمەت ئېيتىمىز.

2008- يىلى 10- ئاي

# مۇندەرىجە

## بىرىنچى توم

## ئىككىنچى توم

## ئۈچىنچى توم

بِسْمِ اللهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

وَبِهِ الْعَوْنُ

## ئايىغۇچى، كۆيۈنگۈچى تەڭرىنىڭ ئېتى بىلەن باشلايمەن، پەقەت تەڭرىلا ياردەم بېرەلەيدۇ

ھەممە ماختاش ـ ئالقىشلار يۈكسەك پەزىلەت ۋە كۆركەم سەنئەت ئىگىسى بولغان تەڭرىمگە خاس. زامان ئەھلىنىڭ ئەڭ ساغلاملىرى كېسەل، ئەڭ سۆزمەنلىرى كېكەچ بولۇپ قالغان بىر چاغدا، تەڭرىم ھالال بىلەن ھارام ئىشلار ئېنىق ۋە تولۇق بايان قىلىنغان «قۇرئان»نى جەبرائىل ئارقىلىق مۇھەممەدكە چۈشۈردى، شۇنىڭ بىلەن توغرا يولنى كۆرسىتىپ، مەشئەل ۋە يول كۆرسەتكۈچ بەلگە تىكلەپ بەردى.

مۇھەممەدكە ۋە ئۇنىڭ ھەممىگە پېشۋا بولغان ئۇرۇق ـ ئەۋلادلىرىغا تەڭرىم رەھمەت قىلسۇن، ئەبەدىي ئېسەنلىك بەرسۇن.

ئەمدى، مۇھەممەد ئوغلى ھۈسەيىننىڭ پەرزەنتى مەھمۇدنىڭ سۆزىنى ئاڭلىغايسىز:

مەن تەڭرىنىڭ دۆلەت قۇياشىنى تۈركلەر بۇرجىدا تۇغدۇرغانلىقىنى ۋە پەلەكنىمۇ شۇلارنىڭ زېمىنى ئۈستىدە چۆرگىلەتكەنلىكىنى كۆردۈم. تەڭرى ئۇلارنى «تۈرك» دەپ ئاتىدى[1] ۋە سەلتەنەتكە ئىگە قىلدى؛ دەۋرىمىزنىڭ خاقانلىرىنى تۈركلەردىن قىلىپ، زامان ئەھلىنىڭ ئىختىيار تىزگىنىنى شۇلارنىڭ قولىغا تۇتقۇزدى؛ ئۇلارنى ئىنسانلارغا باش قىلدى: ھەق ئىشلاردا ئۇلارنى قوللىدى: ئۇلار بىلەن بىر سەپتە تۇرۇپ كۈرەشكەنلەرنى ئەزىز قىلدى ۋە تۈركلەر تۈپەيلىدىن ئۇلارنى ھەممە تىلەكلىرىگە ئېرىشتۈرۈپ، يامانلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن ساقلىدى. تۈركلەرنىڭ ئوقىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ يولىنى مەھكەم تۇتۇش ھەربىر ئەقىل ئىگىسىگە لايىق ۋە مۇناسىپ ئىش بولۇپ قالدى. ئۆز دەردىنى ئېيتىش ۋە تۈركلەرگە يېقىش ئۈچۈن، ئۇلارغا تۈرك

تىلىدا سۆزلىشىشتىن ياخشىراق يول يوق. كىمكى ئۆز گۇرۇھىدىكى دۈشمەنلىرىدىن ئايرىلىپ، تۈركلەرگە سىغىنىپ كەلسە، تۈركلەر ئۇلارنى ئۆز قانىتى ئاستىغا ئېلىپ، خەۋپتىن قۇتقۇزىدۇ؛ ئۇلار بىلەن بىللە باشقىلارمۇ پاناھ تاپىدۇ.

ئىشەنچلىك بىر بۇخارالىق ئالىم بىلەن نىشاپۇرلۇق باشقا بىر ئالىمنىڭ تەڭرى ئەزىز كۆرگەن پەيغەمبىرىمىزدىن دەلىل كەلتۈرۈپ ئېيتقان تۆۋەندىكى سۆزلىرىنى ئېنىق ئاڭلىغانىدىم: پەيغەمبىرىمىز قىيامەت بەلگىلىرىنى، ئاخىر زامان پىتنىلىرىنى ۋە ئوغۇز تۈركلىرىنىڭ مەيدانغا چىقىدىغانلىقىنى سۆزلىگەندە: «تۈرك تىلىنى ئۆگىنىڭلار، چۈنكى ئۇلارنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئۇزاق داۋام قىلىدۇ» دېگەنىكەن.

بۇ ھەدىسكە شۇ ئېيتقۇچى كىشىلەرنىڭ ئۆزى جاۋابكار. بۇ ھەدىس راست بولسا، تۈرك تىلىنى ئۆگىنىش ۋاجىپ بولىدۇ. راست بولمىغان تەقدىردىمۇ، تۈرك تىلىنى ئۆگىنىش زۆرۈرلۈكىنى ئەقىل تەقەززا قىلىدۇ.

شۇڭا، مەن شۇ تۈركلەرنىڭ ئەڭ سۆزمەنلىرىدىن، پىكرىنى ئەڭ روشەن بايان قىلالايدىغانلىرىدىن، ئەڭ زېرەكلىرىدىن، ئەڭ ئاساسلىق قەبىلىگە مەنسۇپلىرىدىن ۋە جەڭ ئىشلىرىدا ئۇستا نەيزىۋازلىرىدىن بولۇپ تۇرۇقلۇق، ئۇلارنىڭ شەھەر ۋە سەھرالىرىنى باشتىن-ئاياغ كېزىپ چىقتىم. تۈرك، تۈركمەن، ئوغۇز، چىگىل، ياغما، قىرغىزلارنىڭ سۆزلىرىنى ۋە قاپىيىلىرىنى ئېنىقلاپ چىقىپ، ئۇلاردىن پايدىلاندىم. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ھەربىرىنىڭ تىلى مېنىڭ دىلىمغا ناھايىتى ياخشى ئورۇنلاشتى. مەن ئۇلارنى پۇختا رەتلەپ، ئوبدان تەرتىپكە سېلىپ چىقتىم.

ئەبەدىي يادىكارلىق ۋە پۈتمەس - تۈگىمەس بىر بايلىق بولۇپ قالسۇن دەپ، ئۇلۇغ تەڭرىگە سىغىنىپ، بۇ كىتابنى تۈزۈپ چىقتىم ۋە ئۇنىڭغا «ديوان لغات الترك ـــ تۈركىي تىللار دىۋانى» دەپ ئات قويدۇم.

بۇ كىتابنى پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇقەددەس ئورنىدا ئولتۇرغان، ھاشىم ئۇرۇقىدىن ۋە ئابباسىيلار سۇلالىسىدىن يولباشچى بولغان خوجىمىز، ئىگىمىز، مۆئمىنلەرنىڭ ئەمىرى ۋە تەڭرى تەيىنلىگەن خەلىپە مۇھەممەد ئوغلى ئەبۇلقاسىم ئابدۇللا مۇقتەدى بىئەمرۇللا ھەزرەتلىرىگە ئارمىغان قىلدىم. تەڭرى ئۇنىڭ مەرتىۋىسىنى دائىم يۇقىرى، ئۆمرىنى راھەت-پاراغەت ئىچىدە ئۇزۇن قىلسۇن؛ ئۇنىڭ ئۇلۇغلۇقتا تەڭدىشى يوق سەلتەنەت ئاساسلىرىنى تەۋرەنمەس دەرىجىدە مۇستەھكەملىسۇن، ئۇنىڭ پەرمان دائىرىلىرىنى كېڭەيتسۇن ۋە يۈكسەلدۈرسۇن؛ ئادەم بالىلىرى ئۇنىڭ بىھېساب ساخاۋىتى

شاراپىتىدىن يۇلتۇزلاردەك يۈكسەك بەخت- سائادەتكە ئىگە بولسۇن، ئۇنىڭ دەۋەتلىرى ئەمەلگە ئېشىپ، ھەربىر غەلىبىسى سادىق دوستلىرىنى خۇشال قىلسۇن؛ تەڭرى ئۇنىڭ 3 I // قەھر - غەزىپىگە ئۇچرىغان دۈشمەنلىرىنى تېخىمۇ خار قىلسۇن؛ ئۇنىڭ سايىسىنى، كۆركىنى، قۇدرىتىنى، پەزىلىتىنى ۋە ئۇلۇغۋارلىقىنى مۇسۇلمانلار ئۈستىدىن يىراق قىلمىسۇن.

مەن بۇ كىتابنى ھېكمەتلىك سۆزلەر، سەجئىلەر[1]، ماقال - تەمسىللەر، بېيىت- قوشاقلار، رەجەزلەر 3 // ۋە نەسرىي پارچىلار بىلەن بېزەپ، مەخسۇس ئېلىپبە تەرتىپىدە تۈزۈپ چىقتىم. ئۆگەنگۈچى ۋە قىزىققۇچىلارنىڭ كېرەكلىك سۆزلەرنى ئاسان تېپىشى ئۈچۈن، بىر نەچچە يىللار مۇشەققەت چېكىپ، سۆزلەرنى جاي- جايىغا قويدۇم. تۇتۇقلىرىنى ئاچتىم، چىگىشلىرىنى يەشتىم. ئاخىر، بۇ لۇغەت كىتابىنى تۆۋەندىكى سەككىز بۆلۈمگە يىغىنچاقلىدىم.

بىرىنچى، ھەمزە بۆلۈمى[3]. تەڭرى كىتابىنىڭ ئىزىدىن مېڭىپ، مەنمۇ كىتابىمنى ھەمزە بىلەن باشلىدىم.

4 I ئىككىنچى، سالىم بۆلۈمى[4]. //

ئۈچىنچى، مۇزائەف بۆلۈمى[5].

تۆتىنچى، مىسال بۆلۈمى[6].

بەشىنچى، ئۈچ ھەرپلىكلەر بۆلۈمى.

ئالتىنچى، تۆت ھەرپلىكلەر بۆلۈمى[7].

---

سەجئە — قاپىيىلىك نەسر.

[2] رەجەز — شېئىرىيەتتە ئارۇز ۋەزنىنىڭ بەھرلىرىدىن بىرى؛ بۇ يەردە «قەھرىمانلىق داستانلىرىدىن پارچىلار» دېگەن مەنىدە كەلگەن.

ھەمزە — ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ تۇنجى ھەرپى «ا — ئەلىف» ئاستى - ئۈستىگە قويۇلغان بەلگىلەر بىلەن تۈرلۈك سوزۇق تاۋۇشلارنى ئىپادىلىسە، «ھەمزە» دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

[4] سالىم — تەركىبىدە ئەرەبچىدىكى «ھەرپى ئىللەت» دەپ ئاتالغان «ا — ئەلىف، و - ۋاۋ، ى - يا» ھەرپلىرىدىن بىرەرسى بولمىغان ۋە ھەرپ تەكرارلانمىغان سۆزلەر.

مۇزائەف — بىر ھەرپى تەكرارلىنىپ، بىرىنچىسى ساكىنلىق، ئىككىنچىسى ھەرىكە (ئەرەبچىدە سوزۇق ھەرپلەر ئورنىغا ئىشلىتىلىدىغان بەلگىلەر — زىر، زەۋەر، پەش ۋە باشقىلار) لىك سۆزلەر.

[6] مىسال — «ا — ئەلىف، و — ۋاۋ، ى — يا» ھەرپلىرىدىن بىرى بىلەن باشلانغان سۆزلەر.

[7] ئۈچ ھەرپلىك، تۆت ھەرپلىك، بەش ھەرپلىك ياكى ئالتە ھەرپلىكلەر دېگەندە، ئەرەب ھەرپلىرى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

يەتتىنچى، غۇننىلىكلەر بۆلۈمى[1].

سەككىزىنچى، ئىككى ساكىن[2] بىللە كەلگەن سۆزلەر بۆلۈمى.

ھەربىر بۆلۈمنى ئىسىملار ۋە پېئىللار شەكلىدە ئىككىگە ئايرىدىم. ئاۋۋال ئىسىملارنى، ئاندىن پېئىللارنى كەلتۈردۈم ۋە ھەربىرىنى ئۆز ئورنىغا قاراپ، بابلارغا ئايرىدىم. ئالدىدا كېلىدىغانلىرىنى ئالدىغا، كېيىن كېلىدىغانلىرىنى كەينىگە قويدۇم. كىشىلەرگە تونۇش بولغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، بۆلۈم ۋە بابلاردا ئەرەبچە ئاتالغۇلارنى ئىشلەتتىم.

تۈركىي تىلىنىڭ ئەرەب تىلى بىلەن بەيگىگە چۈشكەن ئىككى ئاتقا ئوخشاش تەڭ چېپىپ كېتىۋاتقانلىقىنى ئېنىق كۆرسىتىش ئۈچۈن، خەلىلنىڭ «كِتَابُ الْعَيْنْ» دېگەن ئەسىرىدە قىلىنغىنىدەك ئىشلىتىلمەيدىغان سۆزلەرنىمۇ بۇ كىتابقا كىرگۈزۈش كۆڭلۈمگە كەلگەنىدى. مۇنداق قىلغاندا، ئىش تېخىمۇ تەرتىپلىك بولغان بولاتتى. لېكىن، سۆزلەرنى ئاسان تېپىشنى ۋە كىشىلەرنىڭ قىزىقىشىنى نەزەردە تۇتۇپ ئىخچاملاشتۇردۇم، ئىشلىتىلىۋاتقان سۆزلەرنى ئالدىم، ئىشلىتىلمەيدىغانلىرىنى تاشلىدىم. مېنىڭ تۇتقان بۇ يولۇم تېخىمۇ توغرا.

تۈركىي تىلدا ئىشلىتىلىدىغان سۆزلەر بىلەن ئىشلىتىلمەيدىغان سۆزلەرنى تونۇتۇش ئۈچۈن، تۆۋەندىكى ئۆرنەكلەرنى كۆرسىتىمەن:

| | | | |
|---|---|---|---|
| أرقْ | arik | ئېرىق | ئىشلىتىلىدۇ. |
| اقُرْ | akur | ئوقۇر | ئىشلىتىلىدۇ. |
| قارْ | kar | قار | ئىشلىتىلىدۇ. |
| قَرا | kara | قارا | ئىشلىتىلىدۇ. |
| رَقا | raka | | ئىشلىتىلمەيدۇ. |
| راقْ | rak | راق | (سۇيەتنىڭ سېلىشتۇرما دەرىجە قوشۇمچىسى) ئىشلىتىلىدۇ. |

---

غۇننە — دىماغ تاۋۇشى؛ غۇننىلىكلەر — تەركىبىدە دىماغ تاۋۇشى بولغان سۆزلەر.

ساكىن — ھەرىكە بىلەن ئوقۇلمايدىغان ئۈزۈك تاۋۇش، يەنى يېپىق بوغۇم ئايىغىدىكى ئۈزۈك تاۋۇش.

خەلىل ئىبنى ئەخمەد بەسرى — ئىلمىنۇجۇم (ئاسترولوگىيە)، پەلسەپە ۋە تىلشۇناسلىقتا ئۆز دەۋرىنىڭ كۆزگە كۆرۈنگەن ئالىملىرىدىن بولۇپ، ئۇنىڭ «كِتَابُ الْعَيْنْ»، «كِتَابُ الْعُرُوضْ» قاتارلىق ئەسەرلىرى مەشھۇر. «كِتَابُ الْعَيْنْ» دېگەن ئەسىرى «ع - ئەين» ھەرپى بىلەن باشلانغانلىقى ئۈچۈن شۇنداق دەپ ئاتالغان. ئالىمنىڭ ۋاپاتى ھىجرىيە 170 - (مىلادىيە 786 — 787 -) يىللارغا توغرا كېلىدۇ.

| اَزُقْ | *azuk* | ئوزۇق | ئىشلىتىلىدۇ. |
|---|---|---|---|
| اَقُزْ | *akuz* | | ئىشلىتىلمەيدۇ. |
| قُزِی | *kozi* | قوزا | ئىشلىتىلىدۇ. |
| قِیْزْ | *kiz* | قىز | ئىشلىتىلىدۇ. |
| زِقِی | *ziki* | | ئىشلىتىلمەيدۇ. |
| زِیقْ | *zik* | | ئىشلىتىلمەيدۇ. |

«قەدەم ئىزى بىراۋنىڭ ماڭغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ» دېگەندەك، بۇ پەقەت بىر ئۆرنەكتىنلا ئىبارەت. تۆت ۋە ئۇنىڭدىن زىيادە ھەرپلەردىن تەركىب تاپقان سۆزلەرنىمۇ، مۇشۇ ئۆرنەك بويىچە قىياس قىلىش مۇمكىن.

مەن ئىشنى يېنىكلىتىش ۋە كىتابنى ئىخچام قىلىش ئۈچۈن، بۇ ئەسەرنى مەندىن بۇرۇن ھېچكىم ئىشلەتمىگەن ۋە ھېچكىمگە مەلۇم بولمىغان ئالاھىدە بىر تەرتىپتە تۈزۈپ چىقتىم. بۇ يازغان ئەسىرىم تەلەپكە ئۇيغۇن بولسۇن، پايدىلانغۇچىلارغا قوللانما بولغۇدەك بىر قىممەتكە ئىگە بولسۇن، دېگەن نىيەت بىلەن، بىرمۇنچە قائىدىلەرنى تۈزۈپ، يېڭى- يېڭى ئۆلچەملەرنى قويدۇم. ھەربىر قەبىلىنىڭ تىلىدىن سۆز ياساشقا ئاساس بولىدىغان تۈپ سۆزلەرنىلا ئالدىم. چۈنكى، سۆزنىڭ قىسقىسى ياخشى، ئىلگىرىلەشنى خالىغۇچىلارغا توغرا نىشان كۆرسىتىپ، كەڭ يول ئېچىپ بېرىش، يۈكسىلىش تىلىكىدە بولغۇچىلارغا شوتا قويۇپ بېرىش ئۈچۈن شۇنداق قىلدىم. جۈملىدىن تۈرك خەلقلىرىنىڭ كۆرگەن- بىلگەنلىرىنى ئىپادىلەيدىغان شېئىر ۋە قوشاقلىرىدىن، قايغۇلۇق ۋە خۇشاللىق كۈنلىرىدە ئېيتقان چوڭقۇر مەنىلىك ماقال- تەمسىللىرىدىن مىساللار كەلتۈردۈم، تاكى بۇنىڭدىن پايدىلانغانلار كېيىنكىلەرگە، ئۇلار ئۆزىدىن كېيىنكىلەرگە يەتكۈزسۇن. شۇنىڭ بىلەن بىللە يەنە بىرمۇنچە ئىبارىلەرنى كىرگۈزدۈم. شۇنداق قىلىپ، بۇ كىتاب يېڭىلىقلار بېرىشتە قىيامىغا، قىممەت ۋە گۈزەللىكتە پايانىغا يەتتى. كۆڭۈل باغلىغان بۇ ئىشىمدا تەڭرىدىن ياردەم سورايمەن.

لَاحَوْلَ وَلَاقُوَّةَ اِلاَّ بِاللَّهِ الْعَلِىِّ الْعَظِيمِ وَهُوَ حَسْبُنَا وَنِعْمَ الْوَكِيلْ

(پۈتۈن كۈچ - قۇۋۋەت ئۇلۇغ ۋە يۈكسەك تەڭرىگىلا خاس، تەڭرى بىزنىڭ ئىشەنچىمىز ۋە ئەڭ ياخشى ئىگىمىز).

## تۈركىي سۆزلەرنىڭ تۈزۈلۈشىدە قوللىنىلىدىغان هەرپلەر توغرىسىدا

هەممە تۈركىي تىللاردا قوللىنىلىدىغان ئاساسىي هەرپلەر ئون سەككىز. تۈركىي يېزىق شۇ هەرپلەردىن تەركىب تاپىدۇ. بۇ هەرپلەر تۆۋەندىكى سۆزلەرگە جەملەنگەن:

اخوك، لف، سمج، نزق، بذر، شتّيا

ئايرىپ كۆرسەتكەندە مۇنداق بولىدۇ:

د ك ى ق ز و خ ف ا

ل ت ش ر ج ب س ن م

بۇ هەرپلەر ئەرەبچىدىكى «ا، ب، ت، ث...»گە ئوخشايدۇ. يۇقىرىدىكى ئاساسىي هەرپلەردىن تاشقىرى، يېزىقتا يوق، پەقەت ئېغىزدىلا ئىشلىتىلىدىغان، يەنى ئاساسىي هەرپ هېسابلانمايدىغان يەنە يەتتە هەرپ بار، تۈركىي تىللار بۇلارسىز بولمايدۇ. بۇلار قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدىغان «پ - p»، ئەرەبچە «ج - j» هەرپى – بۇ هەرپ تۈركىي سۆزلەردە ئاز ئىشلىتىلىدۇ —، «ز - z» بىلەن «ش - x» ئارىلىقىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان « z» هەرپى، ئەرەبچە «ف - f» هەرپى، چېكىتلىك «ن - oq» هەرپى، «ن - k» بىلەن «ن - k» ئارىلىقىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان يۇمشاق «ن - g» هەرپى، «ن - n» بىلەن «غ - oq» ئارىلىقىدا ۋە «ن - n» بىلەن «ق - k» ئارىلىقىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان «ڭ - ŋ» هەرپىدىن ئىبارەت. بۇ هەرپنى تەلەپپۇز قىلىشتا تۈركلەردىن باشقىلار قىينىلىدۇ.

بۇ يەتتە هەرپ يۇقىرىدا كۆرسىتىلگەن ئاساسىي هەرپلەرگە ئوخشاش يېزىلىپ، ئۇلاردىن پەقەت چېكىت قويۇلۇش بىلەن پەرقلىنىدۇ. تۈرك قەبىلىلىرىنىڭ هېچقايسىسىدا «ث»هەرپى يوق. شۇنداقلا «اطباق»هەرپلىرىدىن بولغان «ط، ظ، ص، ض»، بوغۇز تاۋۇشلىرىدىن بولغان «ح، ه، ع» هەرپلىرىمۇ يوق. «ئۆكە - هۆۋقۆش»نى

«هى uhi» دەيدىغانلار بەك ئاز. بۇ سۆزنىڭ ئەسلىي قىپچاقچىدا بولغىنىدەك «ك - k» بىلەن ئېيتىلىدىغان «اُكى üki» دۇر. كەنچەكلەر چاقماقنى «حها ـ qaha» دەيدۇ، بۇ تىل ساپ ئەمەس، كۆز ئاغرىقنى «اُوهْ uh» دەيدۇ، بۇمۇ بۇزۇلغان سۆز.

بۇنىڭدىن باشقا، تىنىۋېلىش ئۈچۈن، بەزىدە سۆز ئاخىرىغا [9 I] «هـ - h» قوشۇلۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن: لاچىننى چاقىرىشتا «تاه تاه tah tah»، تاينى چاقىرىشتا «قُرَّهْ قُرَّهْ kurrih kurrih» دېيىلىدۇ. ئەمما، تەركىبىدە «هـ - h» كېلىدىغان ھېچقانداق سۆز يوق، بۇ تاۋۇش گاھىدا خوتەنلىكلەرنىڭ تىلىدا ئۇچرايدۇ. چۈنكى، خوتەن تىلىدا ھىندى تىلىنىڭ تەسىرى بار، كەنچەك تىلىدىمۇ «هـ h» تاۋۇشى ئۇچرايدۇ، چۈنكى كەنچەك تىلىمۇ ساپ تۈركچە ئەمەس. ئەگەر «ت» ھەرپىنى يېزىش لازىم بولسا، تۈركىي يېزىقتىكى «د - ž» شەكلىدە يېزىلىپ، ئۈستىگە چېكىت قويۇلىدۇ. «ض» ھەرپىمۇ «ظ - ž» شەكلىدە يېزىلىپ، چېكىت قويۇلىدۇ. «ص» ھەرپىمۇ «ۍ - s» شەكلىدە يېزىلىپ، چېكىت قويۇلىدۇ. «ح، غ، ھ» ھەرپلىرى تۈركچە «ھـ - h» شەكلىدە يېزىلىپ، ئايرىم بەلگىلەر بىلەن ئايرىلىدۇ. چۈنكى، بۇ ھەرپلەر پەقەت ئەرەب تىلىغا خاس. بۇ ھەرپلەرنى تۈركىي يېزىق بىلەن يېزىشقا توغرا كەلسە، ئەسلىدىكى تۈركىي ھەرپلەرنىڭ شەكلى يېزىلىپ، چېكىت ۋە بەلگىلەر بىلەن پەرقلەندۈرۈلىدۇ. تۈركىي ھەرپلەرنىڭ ھەممىسى توپلانسا، [7] تۆۋەندىكى شەكىل ھاسىل بولىدۇ:

[illegible]

بۇنىڭ يېزىلىش قائىدىسى مۇنداق: تەلەپپۇزدا ئورنى يوقلۇقىغا قارىماي، فەتھە[1] ئورنىدا «ا - ئەلىف»، زەممە[2] [10 I] ئورنىدا «و - ۋاۋ»، كەسرە[3] ئورنىدا «ى - يا» كېلىدۇ.

---

[1] فەتھە — «a , ə» تاۋۇشلىرىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن، ھەرپلەرنىڭ ئۈستىگە قويۇلىدىغان ئەرەبچە دىئاكرىتىك بەلگە: ـَ (زەۋەر)

[2] زەممە — لەۋلەشكەن سوزۇق تاۋۇشلارنى ئىپادىلەش ئۈچۈن، ھەرپلەرنىڭ ئۈستىگە قويۇلىدىغان ئەرەبچە دىئاكرىتىك بەلگە: ـُ (پەش).

[3] كەسرە — «ï , i» تاۋۇشلىرىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن، ھەرپلەرنىڭ ئاستىغا قويۇلىدىغان ئەرەبچە دىئاكرىتىك بەلگە: ـِ (زىر).

بۇنىڭ ئەرەبچىدىكى مىسالى ئىزافەت  ھالىدىكى «...» سۆزلىرىدە كۆرۈلىدۇ:

ھدا ابوك ورأيت اباك و مررت بـا بيـك ، بۇ سۆزلەرنى يازغاندا، ھەرىكە ئۈچۈن ھەرپ قوشۇشقا توغرا كېلىدۇ. قەدىمدىن بېرى قەشقەردىن يۇقىرى چىنغىچە بولغان ھەممە تۈرك يۇرتلىرىدا بارچە خاقانلار بىلەن سۇلتانلارنىڭ يارلىق ۋە خەت- ئالاقىلىرى ئەنە شۇ يېزىقتا يېزىلىپ كەلگەن.

11 I

تۈركىي سۆزلەردە ئىمالە، ئىشبا، ئىشمام لارنىڭ ھەربىرى/ئۈچ ھەرىكە بىلەن كېلىدۇ: قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدىغان غۇننە[1] بىلەن خەيشۇم[5] مۇشۇنداق. بۇنىڭدىن تاشقىرى، ئۆزۈك تاۋۇش ھەرپلىرىدىن ئىككىسىنىڭ قاتار كېلىشى «ق - $k$» بىلەن «ج - $q$» ھەرپلىرىنىڭ بىرلىشىشى، «ب» ھەرپىنىڭ «م - $m$» بىلەن، «ن - $n$» ھەرپىنىڭ «ل - $l$» بىلەن ئالمىشىشى قاتارلىق ئەھۋاللارمۇ ئۇچرايدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆز ئورنىدا سۆزلىنىدۇ.




ئىسىملار ئىككى خىل بولىدۇ: بىرى تۈپ ئىسىم، ئىككىنچىسى ياسالما ئىسىم. پېئىللاردىن ياسالغان ئىسىملار پېئىل ئاخىرىغا ئون ئىككى ھەرپتىن بىرىنى ئۇلاش يولى بىلەن ياسىلىدۇ.

---

ئىزافەت ــــ ئىككى ئىسىمنىڭ بىر - بىرىگە باغلىنىپ، بىرى يەنە بىرىنى ئېنىقلاپ كېلىشى.

بۇ ئەرەبچە ئىباردىكى «ابۇ»دىن تۈرلەنگەن بىرىنچى سۆزگە «أبوك» «و - ۋاۋ»، ئىككىنچىسىگە «اباك» «ا - ئەلىف»، ئۈچىنچىسىگە (بابيك) «ى - يا» قوشۇلغان.

ئىمالە (امالـه) ــــ ئەسلىدە ئارۇز ۋەزنىنىڭ قائىدىسى بويىچە غەيرىي تەبىئىي ھالدا سوزۇپ تەلەپپۇز قىلىش، بۇ يەردە بىرەر تاۋۇشنى سوزۇپ تەلەپپۇز قىلىشقا قارىتىلغان: ئىشبا (اشـباع) ــ ئەسلىدە ئەرەب شېئىرىيىتىدە ۋەزىن ۋە قاپىيە ئۈچۈن بىر سۆزگە بىرەر ھەرپ قوشۇپ ئوقۇش، بۇ يەردە تاۋۇشلارنى قاتتىق ياكى قېلىن تەلەپپۇز قىلىشقا قارىتىلغان: ئىشمام (إشمامْ) ــ تاۋۇشلارنى يۇمشاق ۋە ئىنچىكە تەلەپپۇز قىلىش.

غۇننە (غُنّه) مەھمۇد كاشغەرىينىڭ چۈشەندۈرۈشىچە، «ن - $n$» بىلەن «ق - $k$» ياكى «ن - $n$» بىلەن «غ - $q$» نىڭ بىرلىشىشىدىن ھاسىل بولغان «نك - $\eta$» تاۋۇشى.

خەيشۇم ( خَيْشُومْ ) ــــ دىماغ تاۋۇشى.

قلج *kiliq*، أوق *ok* دېگەنگە ئوخشاشلار تۈپ ئىسىم بولۇپ، بۇ خىل ئىسىملار باشقا سۆزلەردىن ياسالغان ئەمەس. ياسالما ئىسىملار باشقا سۆزلەردىن ياسىلىدۇ. //8 بۇنداق ئىسىملارنىڭ بەزىلىرى جانلىق تىلدا ئىشلىتىلىدۇ؛ بەزىلىرى تىل قائىدىلىرىگە ئۇيغۇن بولسىمۇ ئىشلىتىلمەيدۇ. مەن شۇ ئىسىملارنىڭ ئىشلىتىلىدىغانلىرىنى يازدىم، ئىشلىتىلمەيدىغانلىرىنى// تاشلىدىم. 12 I لېكىن، مەن شۇنداق بىر يول تۇتتۇمكى، قائىدە بويىچە، قىياس قىلغىلى بولىدىغان ۋە مەن تاشلىۋەتكەن سۆزلەرنىمۇ مۇشۇ يول بىلەن تېپىۋالغىلى بولىدۇ. پېئىللاردىن ياسالغان ئىسىملار تۆۋەندىكى ئون ئىككى ھەرپتىن بىرىنىڭ ئۇلىنىشى بىلەن تۈزۈلىدۇ. بۇ ھەرپلەر ا - ئەلىف، ت - *t*، ج - *q*، ش - *x*، غ - *ɣ*، ق - *q*، قاتتىق كاف (ك - *k*)، ق — *q* بىلەن ك - *k* ئارىلىقىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان يۇمشاق كاف (ك - *g*)، ل - *l*، م - *m*، ن - *n*، و - *w* ۋاۋلاردىن ئىبارەت.



## ا – ئەلىف

بلكا *bilgə* - «ئالىم، ھېكىم، ئەقىللىق» دېگەن مەنىلەردىكى بۇ سۆز «بلدي *bildi*» سۆزىدىن ياسالغان. أكا *əgə* — ئەقىل ۋە تەجرىبىدە بەك يۇقىرى بولغان كىشىلەرگە ئېيتىلىدىغان بۇ سۆز «أودي نانكي *ədi nəŋni* — نەرسىنى ياخشى چۈشەندى» دېگەن ئىبارىدىكى «أودي *ədi*» سۆزىدىن ياسالغان. «أوا *uwa*» سۆزىمۇ شۇنداق. بۇ ئېچىگە شېكەر ئۇۋۇتىپ سېلىنىدىغان بىر خىل غىزانىڭ نامى. بۇ سۆز «أودي *uwdi*» سۆزىدىن ياسالغان.

«ا – ئەلىف» كۆپىنچە «م – *m*» بىلەن بىرلىكتە («*mə*، *ma*» شەكلىدە) كېلىدۇ. «كوكۇلا» مەنىسىدىكى «كسما *kəsmə*» سۆزى «كسدي *kəsdi*» سۆزىدىن ياسالغان. كۆزنى يېپىۋالمىسۇن دەپ كېسىلگەن ماڭلاي چاچمۇ «كسما» دېيىلىدۇ. «أورما// سج *ərmə saq*» دېگەن سۆزمۇ شۇنداق. بۇ سۆز «أوردي *ərdi*» سۆزىدىن ياسالغان. 13 I

## t - ت

«قاچقۇن» دېگەن مەنىدىكى «قچت *kaqut*» سۆزى «قچدي *kaqdi*» سۆزىگە «ت — *t*» قوشۇلۇپ ياسالغان.

«كىيىم - كېچەك» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «كذت *kəzüt*» سۆزىمۇ «كىيىدى» دېگەن مەنىدىكى «كَذْتى *kəżti*» سۆزىگە «ت — *t* » قوشۇلۇپ ياسالغان. 9 /

## q - ج

«كۆلگە كۆمۈپ پىشۇرۇلغان نان» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «كمچ *komaq*» دېگەن سۆز كۆل ۋە كۆلگە ئوخشاش نەرسىلەرگە بىرەر نەرسىنى كۆمگەندە ئىشلىتىلىدىغان «كمدي *komdi*» سۆزىگە «ج - *q*» قوشۇلۇپ ياسالغان.

«سفنچ *səvinq* — سۆيۈنچ» سۆزىدىمۇ شۇنداق. بۇ سۆز «سفندي *səvindi*» سۆزىدىن ياسالغان.

## x - ش

ئۆزىگە تونۇش ئادەم مەنىسىدە ئىشلىتىدىغان «بلش *bilix*» سۆزى «بلدى *bildi*» سۆزىگە «ش - *x*» قوشۇلۇپ ياسالغان.

«سوقۇشماق»، «توقۇنۇشماق» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «اۇرش» ۋە «تقش» سۆزلىرىمۇ «اۇردي *urdi*»، «تقدي *tokidi*» سۆزلىرىگە «ش *x*» قوشۇلۇپ ياسالغان. 14 I /

## غ - oq

«غ - oq» ھەرپىدە ئۈچ خىل ئەھۋال بار:

1. پېئىللارغا قوشۇلۇپ، ئۇلارنى ئىسىملارغا ئايلاندۇرىدۇ. «تازا، پاكىز» دېگەن مەنىلەردىكى «ارِغْ» *arïq* سۆزى «ارِنْدِي نَاڭ» *arïndi nəŋ* - ئېرىغدالغان نەرسە» سۆزىدىن ياسالغان. بىرەر نەرسىنىڭ قۇرۇقلۇقىنى بىلدۈرىدىغان «قُرُغْ» *ķuruoq* سۆزىمۇ «قُرِيدِي *ķurïdi*» دېگەن سۆزدىن ياسالغان.

2. تۈپ ئىسىملارنىڭ ئاخىرىغا ئۇلىنىپ، ماكان ئىسىملىرىنى ياسايدۇ. مەسىلەن: «يَيْلاغْ *yaylaoq*» سۆزى «ياز» مەنىسىدىكى «يَايْ *yay*» سۆزىنىڭ ئاخىرىغا «غ - oq» ھەرپىنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن ياسالغان. شۇنىڭدەك «قىشلايدىغان يەر» دېگەن مەنىدىكى «قِشْلاغْ *ķïxlaoq*» سۆزىمۇ «قِشْ *ķïx*» سۆزىنىڭ ئاخىرىغا «غ - oq» ھەرپىنىڭ ئۇلىنىشى بىلەن ياسالغان. دېمەك، بۇ سۆزلەر ئاخىرىغا «غ - oq» ھەرپىنىڭ قوشۇلۇشى[1] بىلەن ماكان ئىسىملىرىغا ئايلانغان.

3. پېئىل تومۇرىغا ئاۋۋال «غ - oq» ئاندىن «و - ۋاۋ» قوشۇلۇش بىلەن قورال - سايمان ئىسىملىرى ياسىلىدۇ. بۇ تۈركىي تىللارنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن ئومۇمىي قائىدە. مۇشۇ يول بىلەن پېئىللار ئىسىمغا ئايلىنىپ، بىرەر نەرسىنى ياسايدىغان قورال - سايماننىڭ ئىسمىنى بىلدۈرىدۇ. «بِچْدِي *piqdi*» پېئىلىنىڭ تومۇرىغا «غُو *oqu*» قوشۇلۇپ ياسالغان «بِچْغُو *piqoqu* — بىرەر نەرسىنى كېسىدىغان ئەسۋاب» سۆزى شۇنىڭغا مىسالدۇر. «بىرەر نەرسىنى ئۇرىدىغان قورال» دېگەن مەنىدىكى «اُرْغُو نَاڭ *uroqu nəŋ*» سۆزى «اُرْدِي *urdi*» سۆزىدىن ياسالغان.

«غ - oq» ئورنىدا يۇمشاق كاف «ك - g»نى ئىشلىتىش ھادىسىسىمۇ بار. «كَسْدِي *kəsdi*» پېئىلىدىن ياسالغان «كَسْكُو نَاڭ *kəsgü nəŋ* - كېسىدىغان نەرسە» سۆزى ئەنە شۇنىڭغا مىسال.

---

[1] بۇ يەردە بىرئاز ئېنىقسىزلىق بار. ئەسلىدە «يَيْلاغْ *yaylaoq*»، «قِشْلاغْ *ķïxlaoq*» سۆزلىرى «*yay*»، «*ķïx*» سۆزلىرىگە «غ - oq»نىڭ ئۇلىنىشى بىلەن ياسالغان بولماي، بەلكى «*yayla* ، *ķïxla*» دېگەن پېئىللارغا «غ - oq» قوشۇلۇش بىلەن ياسالغان. بۇ ھەقتە مەھمۇد كاشغەرىينىڭ يازما نۇسخا 43- بەتتە «لا - *la // lə*» توغرىسىدا بەرگەن چۈشەنچىسىگە قارالسۇن.

«بىرەر نەرسىنى [10] تاسقايدىغان ئەسۋاب» دېگەن مەنىدىكى «اُقوسْكُو avüsgü» سۆزىمۇ «اُقُوسْدي avüsdi — تاسقىدى» پېئىلىدىن ياسالغان. // [I 16]

ئەمدى «غ - oq» بىلەن «ك - g» نىڭ ئىشلىتىلىدىغان ئورنىغا كەلسەك، قاتتىق سۆزلەردە «غ - oq»، ئۇنىڭ ئەكسىچە، يۇمشاق سۆزلەردە «ك - g» ئۆلىنىدۇ. تۈركىي سۆزلەرنىڭ ئاخىرىغا «غ - oq» ياكى «ك - g» ھەرپلىرىنىڭ ئۇلىنىپ كېلىشى ئەرەبچە پېئىللارنىڭ بېشىغا «م - m» ھەرپى ئۇلانغىنىغا ئوخشايدۇ. «ئورغاق» مەنىسىدىكى «مِنجَل» سۆزى «ئوت ئوردى» مەنىسىدىكى «نجَل» پېئىلىنىڭ ئالدىغا «م - m» قوشۇلۇپ ياسالغان. «ئەگلەك» مەنىسىدىكى «مُنْخُل» سۆزى «ئەگلىدى» دېگەن مەنىدىكى «نخل» پېئىلىنىڭ ئالدىغا «م - m» قوشۇلۇش بىلەن ياسالغان: «ئۆتكەمە» دېگەن مەنىدىكى «مِنْسَف» سۆزىمۇ، «تاسقىدى» دېگەن مەنىدىكى «نسف» پېئىلىنىڭ ئالدىغا «م - m» قوشۇلۇپ ياسالغان.

ئوغۇزلار «غ - oq» ياكى «ك - g» نىڭ ئورنىغا «ا - ئەلىف» نى، «و - ۋاۋ» ئورنىغا خۇددى شۇ مەنىدىكى «س - s» بىلەن «ى - يا» نىڭ قوشۇلمىسى بولغان «سى - sï // si» نى ئىشلىتىدۇ. «ياغاچ كېسىدىغان نەرسە» نى «يِغاج بِچاسى بَلْت yïγaq piqəsi nəŋ» «ئوتۇن يارىدىغان پالتا» نى «اُتُونْڭ كَسَاسى بَلْدُو otuŋ kəsəsi baldu» دەيدۇ.

زامان ۋە ماكان ئىسىملىرى بىلەن مەستەرلەرمۇ شۇ قائىدىلەر بويىچە تۈزۈلىدۇ. خاقانىيە تۈركلىرى بىلەن باشقا تۈركلەر، ئوغۇز تۈركمەنلىرى بىلەن باشقىلار ئوتتۇرىسىدا ئەنە شۇ نۇقتىدا // [I 17] پەرق بار. بۇ ئۆزگەرمەس بىر ئۆلچەم. خۇدا خالىسا، بۇلار ئۆز نۆۋىتىدە سۆزلىنىدۇ.

## ق - ķ

«تَرْغَقْ tarqak» دېگەن سۆز «سَجْ تَرَدى saq taradi» دېگەن جۈملىدىكى «تَرَدى taradi» سۆزىگە «ق - ķ» قوشۇلۇپ ياسالغان.

«اُورْغَاقْ orqak» دېگەن سۆزمۇ شۇنداق بولۇپ، «اُوتْ اُرْدي ot ordi» دېگەن جۈملىدىكى «اُورْدي ordi» سۆزىدىن ياسالغان.

## قاتتىق كاف ( ك – k )

«كېسىلگەن نەرسىنىڭ بىر پارچىسى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان « » كەسەك kəsək نەڭ « » ئىبارىسىدىكى «kəsək» سۆزى « » kəsdi سۆزىگە « – k» قوشۇلۇپ ياسالغان.

«پۈركەنچە» مەنىسىدىكى « » əxük سۆزى «پۈركەندى، يېپىندى» دېگەن مەنىدىكى «اشُودي» əxüdi سۆزىدىن ياسالغان.

## يۇمشاق كاف ( ك – g )

« » tirig سۆزى « » tirildi سۆزىگە، « » olüg سۆزى « » oldi سۆزىگە «ك – g» قوشۇلۇپ ياسالغان.

## ل – l

«كاۋاك، يېرىق يەر» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان « » piqqil yər ئىبارىسىدىكى « » piqqil سۆزى « » piqīldi nəŋ — پىچىلغان نەرسە» دېگەن ئىبارىدىكى « » piqīldi سۆزىگە « – l» قوشۇلۇپ ياسالغان.

«ئالىتاغىل نەرسە» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان « » tarqil دېگەن سۆزمۇ شۇنداق. بۇ سۆز «تربلدي» tarīldi – تارىلدى» پېئىلىدىن ياسالغان بولۇپ، بىر نەرسىنىڭ باشقا بىر نەرسە بىلەن، ئاقىنىڭ قارا بىلەن ئارىلىشىپ تۇرۇشىغا ئىشلىتىلىدۇ.




«سېلىنچا» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «يَـذِمْ *yażīm*» سۆزى «يايدى» دېگەن مەنىدىكى « *yażti*» سۆزىگە «م *m*» قوشۇلۇپ ياسالغان. «بىر تىلىم قوغۇن» دېگەن// [19] مەنىنى بىلدۈرىدىغان « *bir pïqïm kaoqun*» ئىبارىسىدىكى « *pïqïm*» سۆزى «كەستى» مەنىسىدىكى « *pïqdï*» سۆزىگە «م – *m*» قوشۇلۇپ ياسالغان.




«سەل» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «اَقِينْ *akïn*» سۆزى «سُفْ اَقْـدِي *suv akdï*» دېگەن جۈملىدىكى «اَقْدِي *akdï*» سۆزىگە «ن – *n*» قوشۇلۇپ ياسالغان.

«يىغىندى تۇپراق ياكى ئۆيۈم تۇپراق» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان « *yïoqïn toprak*» دېگەن ئىبارىدىكى « *yïoqïn*» سۆزى « يغْدِي *yïoqdï toprak*» دېگەن جۈملىدىكى «يغْدِي *yïoqdï*» سۆزىگە «ن – *n*» قوشۇلۇپ ياسالغان.




بۇ ھەرپنىڭ بىرەر بىرىكمىگە قوشۇلماي يالغۇز ھالدا كېلىشى بەك ئاز ئۇچرايدۇ. «قان ئالىدىغان ئەسۋاب» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان « *soroqu*» سۆزى «بىرەر ھايۋاننىڭ سۇتنى ئېمىشى ياكى قاننى شورىشى» مەنىسىدىكى « *sordï* — شوردى» سۆزىگە «و ۋاۋ» قوشۇلۇپ ياسالغان. «تۇرار جاي» مەنىسىدىكى « *turoqu yər*» دېگەن سۆزمۇ شۇنداق.// [20]

خۇددى پەلەك قۇتۇپ يۇلتۇزى ئەتراپىدا ئايلانغاندەك، تۈركىي تىللارنىڭ ھەممىسى مۇشۇ قائىدىلەر ئەتراپىدا ئايلىنىدۇ. بۇ قائىدىلەر ئىككى، ئۈچ، تۆت، بەش ۋە ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ ھەرپلىك پېئىللارنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن ئومۇمىيدۇر. بىز بۇ يەردە قىسقىچىلا توختىلىپ ئۆتتۇق. ئەزىز ۋە ئۇلۇغ تەڭرى خالىسا، كېيىنكى بابلاردا بۇ ھەقتە تېخىمۇ كەڭ توختىلىپ ئۆتىمىز.



## سۆزلەرنىڭ قانچە ھەرپتىن تۈزۈلىدىغانلىقى توغرىسىدا

بەزى سۆزلەر تەشتىتسىز ئىككى ھەرپتىنلا تۈزۈلىدۇ: «اَتْ *at* — ئات» ۋە «ارْ *ər* — ئەر» سۆزلىرىگە ئوخشاش.

ئۈچ ھەرپتىن تۈزۈلىدۇ: «ئوزۇق» مەنىسىدىكى «ازُقْ *azuk* » ۋە «گۇناھ» مەنىسىدىكى «يَزُقْ *yazuk* » سۆزلىرىگە ئوخشاش.

تۆت ھەرپتىنمۇ تۈزۈلىدۇ: «يَغْمُرْ *yaɋmur* — يامغۇر»، «جَغْمُرْ *qaɋmur* — چامغۇر» دېگەنلەرگە ئوخشاش.

بەش ھەرپتىنمۇ تۈزۈلىدۇ: «قُرْغُساقْ *kuruɋsak* — قورساق» ۋە «قُذُرْغاقْ *kużurɋak* — چاپاننىڭ ئىككى پېشىنىڭ بىرى» دېگەنلەرگە ئوخشاش.

ئالتە ھەرپتىنمۇ تۈزۈلىدۇ: «كُمُلْدُرُكْ *kəmüldürük* — كەمەلدۇرۇك» ۋە «قُذُرْغُونْ *kużurɋun* — قۇشقۇن» دېگەنلەرگە ئوخشاش.

ھەتتا يەتتە ھەرپتىنمۇ تۈزۈلىدۇ. لېكىن، ئىسىملارنىڭ يەتتە ھەرپتىن تۈزۈلگەنلىرى ئاز ئۇچرايدۇ: «زَرْغُنْجُمُدْ *zarɋunqmud* — رەيھانى چىنى. خۇش پۇراق بىر خىل ئۆسۈملۈك» دېگەنگە ئوخشاش. تۈركىي تىللاردا سۆزلەر يەتتە ھەرپلىكتىن ئارتۇق بولمايدۇ.

## ئىسىملاردىكى زىيادە ھەرپلەر توغرىسىدا

سوزۇپ ئوقۇش بەلگىسى بولغان «مدّ» [1] ياكى يۇمشىتىپ ئوقۇش بەلگىسى بولغان «لين» [2] ئىسىملاردىكى زىيادە ھەرپلەر ھېسابلىنىدۇ. مەسىلەن: «قاپ» مەنىسىدىكى «تعغار *taqar*»، «تۇتۇرۇق» مەنىسىدىكى «حقار *qavar*» سۆزلىرىدىكى «ا - ئەلىف» سوزۇپ ئوقۇش بەلگىسىدۇر؛ «قورۇق يەر» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «قُريغ *koriq*»، «تازا، پاكىز» دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈرىدىغان «اريغ *ariq*» سۆزلىرىدىكى «ى - يا» ھەرپى بىلەن «تەييار، ھازىر» دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈرىدىغان «انُوق *anuk*» ۋە «شاھىت، گۇۋاھ» دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈرىدىغان «تنُوق *tanuk*» سۆزلىرىدىكى «و - ۋاۋ» ھەرپى يۇمشىتىپ ئوقۇش بەلگىسىدۇر.

ئىسىملاردىكى زىيادە ھەرپلەرنىڭ يەنە بىرى «أ - ھەمزە»دۇر. مەسىلەن: «ئايغىر» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «ذغير *ażqir*»، رەۋەننىڭ بىر خىلى بولغان «اشغن *ixqun*» سۆزلىرىدىكى «أ» گە ئوخشاش.

ئىسىملاردا زىيادە بولۇپ كېلىدىغان يەنە بىر ھەرپ «ن - *n*» ھەرپىدۇر. مەسىلەن: «بزغان *bazqan*» - مېرسىن دەرىخىنىڭ مېۋىسى» ۋە «قزغان *kazqan*» — سۇ قېزىۋەتكەن يەر» دېگەن سۆزلەردىكى «ن - *n*» ھەرپىگە ئوخشاش.

ئىسىملاردىكى يەنە بىر زىيادە ھەرپ «و - ۋاۋ» ھەرپىدۇر. مەسىلەن: «يىپەك رەخت» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «تُرْقُو *torku*»، «تەنتەك» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «قُرْغُو *kurqu*» سۆزلىرىدىكى «و - ۋاۋ» ھەرپىگە ئوخشاش. [23]

---

[1] بۇ يەردە ئەرەب تىلىدىكى «ھەرپى مەد (مەدلىك ھەرپلەر) - ا - ئەلىف، و - ۋاۋ، ى - يا» كۆزدە تۇتۇلغان. بۇ ھەرپلەر ئۆزىنىڭ ئالدىدا كەلگەن ھەرپلەرنى سوزۇپ ئوقۇشقا خىزمەت قىلىدۇ.

[2] ئەرەبچىدىكى «ا- ئەلىف، و- ۋاۋ، ى- يا» ھەرپلىرى سوزۇپ ئوقۇلماي، ساكىنلىق ئوقۇلسا (بۇ يەردە ئاساسەن «و - ۋاۋ» بىلەن «ى - يا» كۆزدە تۇتۇلىدۇ)، «ھەرپى لىن» بولىدۇ. مەسىلەن: «صَيفْ، خَيْفْ، خَوْفْ، غ...» سۆزلىرىدىكىگە ئوخشاش. ئەرەبچىگە خاس بۇ خۇسۇسىيەت تۈركىي تىللاردا يوق. شۇڭا، مەھمۇد كاشغەرىي بۇ يەردە «ھەرپى لىن» دەپ ئوتتۇرىچە سوزۇپ ئوقۇلىدىغان ئۇرغۇسىز «و - ۋاۋ، ى - يا» ھەرپلىرىنى كۆزدە تۇتسا كېرەك.

«ى يا» ھەرپىمۇ ئىسىملاردىكى زىيادە ھەرپلەرنىڭ بىرى ھېسابلىنىدۇ. مەسىلەن: «دۆڭ» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «كُتكى kotki» ۋە «تۈرتۈك چىراي» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «بُرْقى burki» سۆزلىرىدىكى «ى يا» ھەرپىگە ئوخشاش.

بۇ سۆزلەردىن «فعيل fəil، فعول fəul، فعال fial. فعال fual، فعال fəal» شەكىللىرىدە كەلگەنلىرىنى ئوقۇغاندا، يۇمشىتىش ھەرپلىرىنى چۈشۈرۈپ قويۇش مۇمكىن. «يعق yiqaq» سۆزىنى «يعق» شەكلىدە يازسىمۇ بولىدۇ. شۇنىڭدەك «دەريا ۋە جىلغىنىڭ نېرىقى تەرىپى» دېگەن مەنىدىكى «يُغُق yuquq» سۆزىنى «يُغق» شەكلىدە يازسىمۇ بولىدۇ: «قُريغ — قورۇق korïq» سۆزىنى «قُرْق» شەكلىدە يازسىمۇ بولىدۇ.

سۆزنىڭ قىسقىسى ئۆزۈندىن ياخشىراق، قالغانلىرى خۇدا خالىسا، كىتابنىڭ باشقا جايلىرىدا سۆزلىنىدۇ.

## پېئىللاردىكى زىيادە ھەرپلەر ۋە پېئىللارنىڭ تۈزۈلۈشى

پېئىللار ئىككى ھەرپلىك، ئۈچ ھەرپلىك، تۆت ھەرپلىك، بەش ھەرپلىك ۋە ئالتە ھەرپلىك بولىدۇ. پېئىللارغا كەينىدىن قوشۇلىدىغان ھەرپلەر ئۇن:

ا - ئەلىف، ت - t، ر - r، س - s، ش - x، ق - k، ك - k، ل - l، ن - n، لا - la// lə، ى - يا.

بۇ ھەرپلەرنىڭ ھەربىرى پېئىللارغا بىرەر يېڭى مەنىنى بېرىش ئۈچۈن قوشۇلىدۇ.

### ا — ئەلىف

«ھەسەت قىلدى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «تپزدى təpzədi» سۆزى «ئۇنۇمسىز يەر» دېگەن مەنىدىكى «تپز təpiz» سۆزىگە «ا - ئەلىف» قوشۇلۇپ ياسالغان.

«قوبۇز چالدى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «قُبزدى kobzadi» سۆزى «قُبز kobuz» سۆزىگە «ا - ئەلىف» قوشۇلۇپ ياسالغان.

## t — ت

بۇ ھەرپ پېئىلنىڭ مەجبۇري دەرىجىسىنى ياساشقا خىزمەت قىلىدۇ. «ئارپا، بۇغداي قاتارلىق نەرسىلەرنى تازىلىدى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان « تارِغْ ارتّي tariq arïtti » دېگەن جۈملىنىڭ « ارتّي » سۆزىدىكى « ت — t » ھەرپىگە ئوخشاش. «تونْ قُرتّي ton kurutti تون قۇرۇتتى » دېگەن جۈملىنىڭ «قُرتّي» سۆزىدىكى « ت — t » ھەرپىمۇ شۇنداق. 25 I//

«ت — t »ھەرپى قوشۇلماستىن بۇرۇن، بۇ سۆزلەر «اَريدي arïdi»، «قُريدي kurïdi» شەكىللىرىدە ئىدى.

## r — ر

كۆپ ھاللاردا پېئىلنىڭ مەجبۇري دەرىجىسىنى ياساش ئۈچۈن، « ر — r » ھەرپى «ت — t » ھەرپىگە قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «كەتتى» مەنىسىدىكى «بَرْدي bardi » پېئىلىنىڭ «برتردي barturdi » شەكلىدە ۋە «كلدي kəldi —كەلدى» پېئىلىنىڭ «كلتردي kəltürdi» شەكلىدە مەجبۇري دەرىجىگە ئايلانغىنىغا ئوخشاش.

## s — س

بۇ ھەرپ پېئىللارغا قوشۇلۇپ، ئارزۇ - ئىستەك مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «سُوڤْ اجْسَدي suv iqsədi — سۇ ئىچكۈسى كەلدى»، «اَشْ يِيسَدي ax yəysədi — ئاش يېگۈسى كەلدى» دېگەنگە ئوخشاشلار. بەزىدە « س - s » ھەرپى ئەرەبچىنىڭ «تَفاعُل təfaul »بابىدىكىگە ئوخشاش، ئەمەلىيەتتە بولمىغان ئىش- ھەرىكەتنى خۇددى

بولۇۋاتقاندەك قىلىپ كۆرستىش ئۈچۈنمۇ پېئىللارغا قوشۇلۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ مَنْدِيْن يَرْمَقْ اَلِمْسِنْدِيْ» ol məndin yarmak alïmsïndï — ئۇ ئۆزىنى مەندىن يارماق [26 I] ئېلىۋاتقاندەك قىلىپ كۆرسەتتى»، «اُلْ مَنْكَا كُلُمْسِنْدِيْ» ol maŋa külümsindi — ئۇ ئۆزىنى ماڭا كۈلۈۋاتقاندەك قىلىپ كۆرسەتتى».

## x — ش

بۇ ھەرپ پېئىللارغا قوشۇلۇپ، ئەرەبچىدىكى «مُفَاعَلَة mufaələ» بابىدىكىگە ئوخشاش، ئىش- ھەرىكەتنىڭ ئىككى كىشى تەرىپىدىن قىلىنغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن: «اُرْدِيْ urdï» پېئىلىدىن «اُرُشْدِيْ uruxdï» پېئىلى، «تُرْدِيْ turdï» پېئىلىدىن «تُرُشْدِيْ turuxdï» [14] پېئىلى ياسالغىنىغا ئوخشاش. پېئىللارغا «ش x» ھەرپى قوشۇلۇپ كەلگەندە، بەزەن ماختىنىش، بەسلىشىش مەنىلىرىنىمۇ بېرىدۇ. بۇ ھەقتە ئۆز ئورنى كەلگەندە سۆزلىنىدۇ.

## ķ — ق

بۇ ھەرپ پېئىللارغا قوشۇلۇپ، مەغلۇپ بولغانلىق ياكى خورلانغانلىق مەنىسىنى بېرىدۇ ۋە «مَفْعُوْل məf'ul» ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ: «اَرْ اَچِقْدِيْ ər aqïķdï — قاماقتا ياكى قورشاۋدا قالغانلىقتىن، ئادەم ئاچ قالدى»؛ «يِلْقِيْ يُتُقْدِيْ yïlķï yutuķdï — يىلقا ئوت- چۆپسىز قالغانلىقتىن، ئورۇقلاپ ئۆلەي دېدى». [27 I]

شۇنىڭدەك، كۆپىنچە «ق - ķ» ھەرپى «س - s» ھەرپى بىلەن قوشۇلۇپ كېلىدۇ: «اَرْ اَرْسِقْدِيْ ər arsïķdï — ئادەم ئالداندى»؛ «اَرْ سُيْسُقْدِيْ ər soysuķdï — ئادەمنىڭ مېلى تالاندى».

## k — ك

يۇمشاق ياكى ئاجىزلاشتۇرۇپ تەلەپپۇز قىلىنىدىغان، ياكى تەركىبىدە «ك» هەرپى بولغان سۆزلەردە «ق - *ķ*» هەرپىنىڭ ئورنىغا «ك - *k*» ئىشلىتىلىدۇ: «قچقن ار ئسكي» *ķaqqın ər yətsikti* — قاچقۇن ئادەمگە يېتىۋېلىندى»: «ئل ار بلسكي» *ol ər bilsikti* — ئۇ ئادەم بىلىندى، يەنى ئۇ ئادەمنىڭ ئۆزى ۋە يوشۇرغان نەرسىلىرى بىلىنىپ قالدى».

## l — ل

بۇ هەرپ مەجهۇل پېئىل ياساشقا خىزمەت قىلىدۇ. مەسىلەن: «اَرْ اُوقْ اَتّـى *ər ok atti* ئادەم ئوق ئاتتى» دېگەن جۈملىدىكى «اتى *atti*» پېئىلىدىن ياسالغان «اوق اتلدى *ok atildi* — ئوق ئېتىلدى» دېگەنگە ئوخشاش. «بوز تقيدي *boż toķidi* — بۆز توقۇدى» دېگەن جۈملىدىكى «تقيدي *toķidi*» پېئىلىدىن ياسالغان «بُوزْ تُقيلْدي *bəz toķildi* — بۆز توقۇلدى» دېگەنگە ئوخشاش.

## n — ن

بۇ هەرپ پېئىللارغا قوشۇلۇپ، ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئىشنى باشقىلار ئارىلاشمىغان هالدا ئورۇندىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن: «ال يرمقن النىدى *ol yarmaķın alındi* ئۇ يارمىقىنى ئۆزى ئالدى»، «ال مندن تفرن قلندى *ol məndin tavarın ķolundi* ئۇ مەندىن تاۋىرىنى ئۆزى تەلەپ قىلدى» دېگەنگە ئوخشاشلار.




بۇ قوشۇمچە ئىسىملارغا قوشۇلۇپ، پېئىل ياسايدۇ. مەسىلەن: «بيكْ قُوشْلادى *bəg kuxladi* — بەگ (قۇش) قۇشلىدى» دېگەنگە ئوخشاش.[15] بۇ جۈملىدىكى «قُوش *kux*» سۆزى ئىسىم بولۇپ، ئەسلىدە پېئىلغا ئوخشاش تۈرلەنمەيتتى، ئەمما «لا - *la// lə*» قوشۇمچىسىنىڭ ئۇلىنىشى بىلەن پېئىلغا ئايلىنىپ، خۇددى باشقا پېئىللاردەك تۈرلىنىدىغان بولىدۇ. بۇ بەك مۇھىم قائىدە. بۇنى ئېسىڭدە تۇت.[29 I]

«بك كَنْد دا قيشْلادي *bəg kənddə kixladi* - بەگ شەھەردە قىشلىدى» دېگەن جۈملىدىكى «قيشْلادي *kixladi*» سۆزىمۇ «قيشْ *kix*» سۆزىگە «لا — *la // lə*» قوشۇمچىسىنىڭ ئۇلىنىشى بىلەن پېئىل ياسالغانلىقىغا مىسالدۇر.




بۇ ھەرپ «ل - *l*» بىلەن بىرلىكتە (لِي *li // li* شەكلىدە) كېلىدۇ[1]. پېئىلغا قوشۇلۇپ ئىش - ھەرىكەتنىڭ ئورۇندىلىشىغا ئاز قالغانلىقىنى، لېكىن تېخى ئورۇندىلىپ بولمىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن: «اُولْ تُرْغالِي قلْدي *ol turqali kaldi* — ئۇ تۇرغىلى قالدى»؛ «اُولْ برْ غالِي قلْدى *ol barqali kaldi* — ئۇ بارغىلى قالدى» دېگەن جۈملىلەردىكى «تُرْغالِي *turqali*»، «بَرْغالِي *barqali*» دېگەن سۆزلەرگە ئوخشاش.

بۇ قائىدىلەرنى ئوبدان ئۆگەن.

---

[1] بۇ يەردە «غالي — *qəli*، كالي — *kali*» شەكلى كۆزدە تۇتۇلغان.

## سۆزلەرنىڭ ئۆز تۈزۈلۈشى بويىچە ئىلگىرى-كېيىن كېلىش تەرتىپى توغرىسىدا

ئاۋۋال ئىككى ھەرپلىك سۆزلەردىن باشلايمەن، ئاندىن ئۈچ، تۆت، بەش ۋە ئالتە ھەرپلىك سۆزلەرنى بېرىمەن. 30 I ئوتتۇرىسى// ساكىنلىق سۆزلەرنى ھەرىكىلىك سۆزلەردىن بۇرۇن بېرىمەن؛ ئاندىن ئوتتۇرىسى ھەرىكىلىك بولغان سۆزلەرنى ئۆز ھەرىكىلىرىنىڭ تەرتىپى بىلەن بېرىمەن. ئاندىن كېيىن، باش تەرىپىگە ھەمزە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ھەرپلەر قوشۇلغان سۆزلەرنى بېرىمەن. ئاندىن، بىرىنچى ۋە ئىككىنچى ھەرپلىرى ئارىسىغا ھەرپ قوشۇلغان سۆزلەرنى ئۆز ئورنى بىلەن بېرىمەن؛ ئاندىن كېيىن، ئۈچىنچى ھەرپىنىڭ ئاخىرىغا ھەرپ قوشۇلغان سۆزلەرنى بېرىمەن.

كىتابىمىزدا سۆزلەرنىڭ ئۆز تۈزۈلۈشىگە قاراپ ئىلگىرى-كېيىن كېلىش تەرتىپى ئەنە شۇنداق بولىدۇ. كىتابنىڭ ھەممە بۆلۈملىرىدە ئىسىملارمۇ شۇ تەرتىپتە بېرىلىدۇ.

## ھەرپلەرنىڭ ئىلگىرى-كېيىن قويۇلۇش تەرتىپى توغرىسىدا

ئىلگىرىكى ئەدىبلەرنىڭ ئىزىدىن مېڭىپ ۋە ئەرەب لۇغەتلىرىنىڭ تۈزۈلۈشىگە ئوخشىتىپ، بۇ كىتابنى «ب» بىلەن ئاخىرلاشقان ئىسىملاردىن باشلايمەن، ئاندىن كېيىن، قالغان ھەرپلەرنى ئېلىپبە تەرتىپى بىلەن بېرىمەن.16// شۇنىڭ بىلەن بىللە سۆزلەرنىڭ باش- ئايىغىنىمۇ نەزەردە تۇتىمەن. قايسى ھەرپ ھەمزىگە يېقىن بولسا، ئۇنى باشقىلاردىن بۇرۇن بېرىمەن. مەن سۆزلەرنىڭ ئارىسىدا wawi atifə باغلىغۇچى ۋاۋ ھەرپى»نى ئىشلەتمىدىم. چۈنكى، تۈركىي تىللاردا ئۇنىڭغا ئورۇن يوق. بۇنى ياخشى چۈشەن.// 31 I

تېكىست

## سۈپەت قاتارىدا بايان قىلىنمىغان سۈپەتلەر توغرىسىدا

بۇ سۈپەتلەر تۈرلۈك مەقسەتلەر ئۈچۈن، تۈرلۈك سۆزلەردىن تۈرلۈك يوللار بىلەن ياسىلىدۇ:

بىرىنچىسى، ئىشلىگۈچىنىڭ شۇ ئىش- ھەرىكەتنى ئاندا - ساندا قىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «بَرْدِيْ اَرْ *bardī ər* — بارغان ئادەم» دېگەن ئىبارىدىن ياسالغان «بَرْدَجِي اَرْ *bardaqī ər* — بېرىپ قالىدىغان ئادەم»؛ «كَلْدِيْ اَرْ *kəldi ər* — كەلگەن ئادەم» دېگەن ئىبارىدىن ياسالغان «كَلْدَجِي اَرْ *kəldəqi ər* — كېلىپ قالىدىغان ئادەم» دېگەنلەرگە ئوخشاش. بۇ خىلدىكى سۈپەتلەر بايان قىلىنمىدى.

ئىككىنچىسى، ئىشلىگۈچىنىڭ شۇ ئىش - ھەرىكەتنى داۋاملىق ۋە كۆپ قېتىم قىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ اَرْ اُلْ اُفْكَا بَرغَانْ *ol ər ol əvgə baraqan* — ئۇ ئۆيگە بېرىۋېرىدىغان ئادەم ئۇ»؛ «اُلْ كِشِي اُلْ بِزْكَا كَلَكَانْ *ol kixi ol bizgə kələgən* — ئۇ بىزنىڭكىگە كېلىۋېرىدىغان كىشى ئۇ» دېگەن جۈملىلەردىكى «بَرغَانْ *baraqan*»، «كَلَكَانْ *kələgən*» دېگەنلەرگە ئوخشاش. سۈپەتنىڭ بۇ تۈرىمۇ بايان قىلىنمىدى.[1/32]

ئۈچىنچىسى، ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئىشنى قىلىشقا ئىنتىلىشىنى ۋە قىلىش ئىستىكىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ اَرْ اُلْ اُفْكَا بَرغْسَاقْ *ol ər ol əvgə bariqsak* — ئۇ ئۆيگە بېرىشنى بەك ئارزۇ قىلىدىغان ئادەم ئۇ»؛ «اُلْ كِشِي اُلْ بِيزْكَا كَلِكْسَاكْ *ol kixi ol bizgə kəligsək* — ئۇ بىزنىڭكىگە كېلىشنى بەك ئارزۇ قىلىدىغان ئادەم ئۇ» دېگەنلەرگە ئوخشاش. بۇلارمۇ سۈپەت قاتارىدا بايان قىلىنمىدى.

تۆتىنچىسى، بىر ئىشنى قىلىش شۇ شەخسنىڭ بۇرچى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ اُفْكَا بَرْغُلُقْ اَرْدِي *ol əvgə barquluk ərdi* — ئۇ ئۆيگە بارغۇلۇق ئىدى» دېگەندەكلەرگە ئوخشاش. بۇمۇ بايان قىلىنمىدى. ئوغۇزلار بۇنداق سۆزلەردە «ل — *l*» ھەرپى ئورنىدا شۇ مەنىدە «س — *s*» نى ئىشلىتىدۇ.[17] يەنە بىر مىسال: «اُلْ يِكِتْ بِيزْكَا كَلْكُولُوكْ اَرْدِي *ol yigit bizgə kəlgülük ərdi* — ئۇ يىگىت بىزنىڭكىگە كەلگۈلۈك

ئىدى» دېگەن جۈملىدىمۇ شۇنداق.

بەشىنچىسى، ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئىشنى قىلىش ئۈستىدە تۇرغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن: «مڭ افكا بريغلي مڭ *mən əvgə barïqli mən* — مەن ئۆيگە باراي دەپ تۇرىمەن »؛ «مڭ سيزڭكا كلگلي مڭ *mən sizgə kəligli mən* — مەن سىزنىڭكىگە كېلەي دەپ تۇرىمەن» دېگەندىكىلەرگە ئوخشاش. بۇلارمۇ سۈپەت قاتارىدا بايان قىلىنمىدى.

مۇنداق سۈپەتلەرنىڭ ھەممىسى پېئىلدىن ياسالغان، ھەر قانداق پېئىلدىن شۇ مەنىدە مۇشۇ ئۇسۇل بىلەن سۈپەت ياسىلىدۇ.

بۇ سۈپەتلەرنىڭ سۈپەتلەنگۈچىلىرىمۇ ئالاھىدە ئېيتىلمىدى. ئەگەر قائىدىنىڭ قانداق ئىشلىتىلىدىغانلىقىنى ۋە بۇ سۆزلەرنىڭ خەلق تىلىدا قانداق كېلىدىغانلىقىنى كۆرسىتىش لازىم بولسا، شۇ قائىدىلەرگە توختالغاندا سۆزلەپ ئۆتىمەن.

بىرلىك، كۆپلۈك، ئاشۇرۇش - سېلىشتۇرۇش، كىچىكلىتىش ۋە تۇرلىنىش بىلەن مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرمۇ سۆزلەنمىدى. چۈنكى، بۇلار ئۈچۈن ئايرىم بىر كىتاب يېزىپ، ئۇنىڭغا «كتاب جوهر النحو في لغات الترك — تۈركىي تىللار گرامماتىكىسىنىڭ جەۋھەرلىرى» دەپ ئات قويدۇم. تەڭرىنىڭ ئىنايىتى بىلەن، نەھۋگە ئائىت قائىدىلەر شۇ كىتابتا سۆزلەندى.




مەستەرلەر[1] ئىككى خىل بولىدۇ.

بىرىنچىسى، تۈپ مەستەرلەر. بۇ خىل مەستەرلەر پېئىللار بۆلۈمىدە ئۆتكەن زامان ۋە كەلگۈسى زامان پېئىللىرى بىلەن بىللە كۆرسىتىلىدۇ.

ئىككىنچىسى، ئەسلىدە مەستەر بولماي، ئىزافەت يولى بىلەن ياسالغان مەستەرلەر. مۇنداق مەستەرلەردە ھال مەنىسىمۇ بولىدۇ. بۇلارنى پەقەت لازىم بولغاندىلا كۆرسىتىپ ئۆتىمەن.

---

[1] مەستەر — ئىسىمداش ياكى پېئىلنىڭ ئېنىقسىز شەكلى.

«بَـرْدي bardi»، «بريـرْ barir» شەكىللىرىدىن ياسالغان «بَرْمـاق barmak»؛ «كَلْدي kəldi»، «كليرْ kəlir» شەكىللىرىدىن ياسالغان «كَلْماكْ kəlmək» بولسا، تۆپ مەستەرلەردۇر.[18]

ئىزافەت يولى بىلەن ياسالغان مەستەرلەرگە ئۆرنەك قىلىپ مۇنۇلارنى كۆرسىتىش مۇمكىن: «مىنْ بَرْغمْ بُلْسا مىنكـا تُشْـغىلْ mənin barqïm bolsa maŋa tuxqil — مەن بارىدىغان چاغدا ماڭا يولۇق»؛ «كيىكْ كَلكـي بُلْسـا اُقْتـا kəyik kəliki bolsa okta — كېيىك كەلگەن چاغدا ئوق ئات» دېگەن جۈملىلەردىكى «برغْ barïq»، «كَلكْ kəlik» دېگەن سۆزلەر ياسالما مەستەرلەردۇر. «تـازْ كلكـي بُرْكُجيكـا taz kəliki bərkqigə — تازنىڭ كېلەر يېرى بۆكچىنىڭ دۈكىنى» دېگەن ماقالدىكى «كَلكـي kəliki» سۆزىمۇ شۇنداق.

بۇنداق مەستەرلەرنىڭ ياسىلىش قائىدىسى شۇكى، قاتتىق سۆزلەرگە «ق – k» ياكى «غ – q» ھەرپلىرى ئۇلىنىدۇ. مەسىلەن: «بَـرغْ بـرْدى barïq bardï — ئۇ قاتتىق باردى (ماڭدى)»؛ «اُلْ قُلِنْ اُرْغْ اُرْدي ol kulïn uruq urdï — ئۇ قولىنى قاتتىق ئۇردى» دېگەن جۈملىلەردىكى «بَـرغْ barïq»، «اُرْغْ uruq» مەستەرلىرى پېئىل يىلتىزىغا «غ – q» ئۇلىنىش[35 I] بىلەن ياسالغان. «ق – k» ياكى «ك» ھەرپلىرى ھەرقاچان ئىزافەت باغلىغۇچىسى بىلەن بىرلىكتە كېلىدۇ، «غ – q» ھەرپىگە ئوخشاش يالغۇز كەلمەيدۇ. مەسىلەن: «انـڭْ يُرْقـي نتـكْ anïŋ yorukï nətəg — ئۇنىڭ يۈرۈشى قانداق» دېگەنگە ئوخشاش، «يُرْقـي yorukï» سۆزىنىڭ تەركىبىدە بولغان «ق – k» ھەرپى «غ – q» نىڭ ئورنىدا كەلگەن.

تەركىبىدە «ك – k» بولغان سۆزلەرگە ياكى يۇمشاق سۆزلەرگە «ك – k» ھەرپى ئۇلىنىدۇ. «انى سُكُكْ سُكْتي anï sokük sokti — ئۇنى قاتتىق سۆكتى»؛ «اُلْ قُلنْ تبـكْ تبْدى ol kulïn təpik təpdi — ئۇ قولىنى قاتتىق تەپتى» دېگەن جۈملىلەردىكى «سُكُكْ sokük»، «تبـكْ təpik» سۆزلىرى «ك – k» قوشۇلۇپ ياسالغان مەستەرلەرگە مىسالدۇر. مۇنداق مەستەرلەر تەكىتلەش، جېكىلەش مەزمۇنىنى ئىپادىلەيدۇ، «وَكَلَّمَ اللّٰهُ مُوسىٰ تَكْليماً — تەڭرى مۇساغا جېكىلەپ ئېيتتى» ئايىتىدىكىگە ئوخشاش.

سۆزنى قىسقارتىپ، قائىدىلەرنى بىر تەرتىپتە يوروتۇپ بېرىش ئۈچۈن، بۇ يەردە قائىدىلەر ئۈستىدە قىسقىچىلا توختالدىم، قالغانلىرىنى شۇنىڭغا سېلىشتۇرۇپ چۈشىنىۋالغىلى بولىدۇ. بۇ يەردە مەن كۆرسەتكەن قائىدىلەر، مەن ئىشارەت قىلغان ئاساسلار ھەممە تۈركىي تىللار ئۈچۈن ئومۇمىيدۇر. خۇدا خالىسا، بۇلار ئۆز ئورنىدا چۈشەندۈرۈلىدۇ.



## كىتابتا ئېيتىلغان ۋە ئېيتىلمىغان نەرسىلەر توغرىسىدا

مەن كىتابتا مۇسۇلمان بولغان تۈرك ئەللىرىدىكى تاغلار، چۆللەر، ۋادىلار، دەريا ۋە كۆللەرنىڭ ناملىرىنىلا يازدىم. چۈنكى، بۇلار تىللاردا دائىم ئۇچراپ تۇرىدۇ. بۇلارنىڭمۇ ئاتاقلىقلىرىنىلا يازدىم، ئانچە ئاتاقلىق بولمىغانلىرىنى تاشلىدىم. مۇسۇلمان بولمىغان تۈرك ئەللىرىدىكىلەردىن بەزىلىرىنىڭ ناملىرىنى يازدىم، بەزىلىرىنى تاشلىدىم. چۈنكى، ئۇلارنى يېزىشتىن پايدا يوق. تۈركىي تىللارغا كېيىن كىرگەن سۆزلەرنىمۇ يازمىدىم. ئەر ۋە ئاياللارنىڭ ئىسىملىرىنىڭمۇ ھەممىسىنى ئەمەس، پەقەت ئەڭ كۆپ ئۇچرايدىغان ۋە ھەممىگە تونۇش بولغانلىرىنىلا توغرا شەكلىنى بىلىۋېلىش ئۈچۈن كۆرسىتىپ ئۆتتۈم.



## تۈرك خەلقلىرى ۋە قەبىلىلىرى توغرىسىدا

تۈركلەر ئەسلىدە يىگىرمە قەبىلىدۇر. ئۇلارنىڭ ھەممىسى تەڭرى ئەزىز كۆرگەن نۇھ پەيغەمبەرنىڭ ئوغلى ياپەس ۋە ياپەسنىڭ ئوغلى تۈرككە بېرىپ تاقىلىدۇ. بۇ رۇم ئەۋلادىنىڭ تەڭرى ئەزىز كۆرگەن ئىبراھىم پەيغەمبەرنىڭ ئوغلى ئىسھاق ئوغلى عيص (ئىسۇ) ۋە ئىسۇ ئوغلى رۇمغا بېرىپ تاقالغىنىغا ئوخشايدۇ. ھەربىر تۈرك قەبىلىسىنىڭ بىرمۇنچە ئۇرۇقلىرى بولۇپ، ئۇلارنىڭ سانى ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ ئۆزىگىلا

مەلۇم. مەن بۇلاردىن ئاساسىي ۋە ئانا قەبىلىلەرنى يازدىم. ئۇرۇق - ئايماقلىرىنى تاشلىدىم. كىشىلەردە ئوغۇز تۈركمەنلىرىنى بىلىشكە ئېھتىياج بولغانلىقى ئۈچۈن، شۇلارنىڭلا ئۇرۇقلىرىنى، ماللىرىغا باسىدىغان تامغىلىرىنىمۇ كۆرسەتتىم. مەيلى مۇسۇلمان بولسۇن ياكى بولمىسۇن، رۇم ئۆلكىسىنىڭ يېنىدىن كۈنچىقىشقا قاراپ كەتكەن تەرتىپ بويىچە، شەرقتىكى تۈرك قەبىلىلىرىنىڭ تۇرار جايلىرىنى كۆرسىتىپ ئۆتتۇم. رۇمغا ھەممىدىن يېقىن جايلاشقان قەبىلە بجنك *pəqənək* — پەچەنەك، ئاندىن قالسا قفجاق *kivqak* — قىپچاق، اغز *oquz* — ئوغۇز، يماك *yəmək* — يەمەك، بشغرت *baxqirt* — باشقىرت، بسمل *basmil* — باسمىل، قاى *kay* — قاي، يباقو *yabaku* — ياباقۇ، تتار *tatar* — تاتار، قرقز *kirkiz* — قىرغىز قەبىلىلىرىدۇر. قىرغىزلار چىنغا يېقىن جايلاشقان. بۇ قەبىلىلەرنىڭ ھەممىسى رۇم ئۆلكىسى يېنىدىن شەرققە قاراپ شۇ تەرتىپتە سوزۇلغان. ئاندىن، جكل *qigil* — چىگىل، تخسي *tohsi* — توخسى، يغما *yaqma* — ياغما، اغراق *oqrak* — ئوغراق، جرق *qaruk* — چارۇق، جمل *qomul* — چومۇل، ايغر *uyqur* ئۇيغۇر، تنكت *tanut* — تاڭغۇت، ختاى *hitay* — ختاي قەبىلىلىرىدۇر. ختاي — چىن دېمەكتۇر. ئاندىن طغاج *tavqaq* — تاۋغاچ، بۇ — ماچىن دېمەكتۇر. بۇ قەبىلىلەر جەنۇب بىلەن شىمال ئوتتۇرىسىدا ياشايدۇ. ئۇلارنىڭ جايلاشقان ئورۇنلىرىنى مۇشۇ دائىرىدە بىر - بىرلەپ كۆرسەتتىم.




ئەڭ ئوچۇق ۋە توغرا تىل پەقەت شۇ بىرلا تىلنى بىلىپ، پارسلار بىلەن ئارىلاشمايدىغان ۋە چەت ئەللەر بىلەن بېرىش - كېلىش قىلمايدىغان كىشىلەرنىڭ تىلىدۇر. ئىككى تىل بىلىدىغان ۋە شەھەرلىكلەر بىلەن ئارىلىشىپ قالغان كىشىلەرنىڭ تىلىدا بۇزۇقلۇق بار.

سُغْداق *soqdak* — سوغداق، كَنْجاكْ *kanqak* — كەنچەك، اَرْغُــو *arqu* — ئارغۇ قەبىلىلىرى ئەنە شۇنداق ئىككى تىل بىلىدىغانلارغا كىرىدۇ. چەت ئەللىكلەر بىلەن ئارىلىشىدىغان ۋە شەھەرلىكلەر بىلەن بېرىش- كېلىش قىلىدىغان خُتَن *hotan* — خوتەن، تُبُتْ *tübüt* — تۈبۈت خەلقلىرى ۋە تَنْكُت *taŋut* - تاڭغۇتلارنىڭ بەزىلىرىمۇ شۇنداق. بۇلار تۈركلەر ئېلىگە كېيىنرەك كەلگەن. بۇلارنىڭ تىللىرىنى ئۆز ئورنىدا ئايرىم يازىمەن. جابِرْقا *qaparka* — ياپونىيىلىكلەر يىراقتا جايلاشقانلىقى، ماچىن بىلەن ئۇلارنى چوڭ دېڭىزلار ئايرىپ تۇرغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ تىللىرى بىزگە مەلۇم ئەمەس.

چىن ۋە ماچىن خەلقلىرىنىڭ ئايرىم تىللىرى بولسىمۇ، شەھەرلىكلىرى تۈركچىنى ياخشى بىلىدۇ. بىزگە يازغان خەتلىرىنى تۈركچە يېزىق بىلەن يازىدۇ. شۇنىڭدەك ئارىدا چوڭ سېپىل ۋە چىن يېنىدىكى تاغ ــ دېڭىزلار بولغىنى ئۈچۈن، يا جُوجْ و ماجُوجْ - يەجۇج ۋە مەجۇجلەرنىڭ تىللىرىمۇ بىزگە مەلۇم ئەمەس.

39 I

تۈبۈتلەرنىڭ ئايرىم تىلى بار. شۇنىڭدەك خوتەنلىكلەرنىڭمۇ ئايرىم//تىلى ۋە ئايرىم يېزىقى بار. بۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى تۈركچە تىلدا چىرايلىق سۆزلىيەلمەيدۇ.

ئۇيغۇرلارنىڭ تىلى ساپ تۈركچە، لېكىن ئۆزئارا سۆزلىشىدىغان يەنە بىر خىل شېۋىسىمۇ بار. ئۇيغۇرلار كىتابىنىڭ باش قىسمىدا كۆرسىتىلگەن يىگىرمە تۆت ھەرپتىن ئىبارەت تۈركچە يېزىقنى قوللىنىدۇ. كىتاب ۋە خەت ـ چەكلىرىنى شۇ يېزىق بىلەن يازىدۇ. ئۇيغۇرلارنىڭ چىنلىقلارنىڭكىگە ئوخشايدىغان يەنە بىر خىل يېزىقىمۇ بار. رەسمىي خەت ـ چەك ۋە ھۆججەتلىرىنى شۇ يېزىقتا يازىدۇ. بۇ يېزىقنى مۇسۇلمان بولمىغان ئۇيغۇرلار بىلەن چىنلىقلاردىن باشقىلار ئوقۇيالمايدۇ. مەن يۇقىرىدا شەھەر خەلقلىرى توغرىسىدا سۆزلىدىم.//[24]

سەھرا ـ قىر خەلقلىرىدىن بولغان چومۇللارنىڭ تىلى ئالاھىدە بىر تىل بولۇپ، ئۇلار تۈركچىنىمۇ ياخشى بىلىدۇ. قاي، ياباقۇ، تاتار، باسمىل قەبىلىلىرىمۇ شۇنداق. ئۇلارنىڭمۇ ھەربىرىنىڭ ئۆزگە خاس تىلى بار، جۈملىدىن تۈركچىنىمۇ ياخشى بىلىدۇ.

قىرغىز، قىپچاق، ئوغۇز، توخسى، ياغما، چىگىل، ئوغراق، چارۇق قەبىلىلىرى بىرلا خىل ساپ تۈركچە تىلدا سۆزلىشىدۇ. يەمەك ۋە باشقىرت تىللىرى ئۇلارغا يېقىن. رۇم ئۆلكىسى يېنىدىكى بۇلغار، سۇۋار، پەچەنەكلەرنىڭ تىللىرى سۆزلەرنىڭ ئاخىرى ئىخچاملاشتۇرۇلغان ئايرىم بىر خىل تۈركچىدۇر.

تىللارنىڭ يېنىكى ئوغۇز تىلى، توغرىسى توخسى ۋە ياغما تىللىرى، شۇنىڭدەك -
*ila* — ئىلى، ارْتِشْ *ərtix* — ئېرتىش، يَمارْ *yamar* — يامار، اِتِلْ *ətil* — ئېدىل ۋادىلىرىدىن ئۇيغۇر شەھەرلىرىگىچە بولغان جايلاردا ياشىغۇچى خەلقلەرنىڭ تىللىرىدۇر. 40 I
بۇلارنىڭ//ئىچىدە ئەڭ پاساھەتلىك تىل خاقانىيىنىڭ مەركىزىي ئۆلكىسىدىكى خەلقنىڭ تىلى ھېسابلىنىدۇ. بلاساغون *balasaqun* — بالاساغۇنلۇقلار سوغدىچە ۋە تۈركچە سۆزلىشىدۇ. طراز *tiraz* —تىراز، بيضا *bəyza* — بەيزا شەھەرلىرىنىڭ خەلقلىرىمۇ شۇنداق. اسبيجاب *ispijab* - ئىسپىجاپ شەھىرىدىن تاكى بالاساغۇنغىچە بولغان پۈتۈن ئارغۇ شەھەرلىرى خەلقلىرىنىڭ تىللىرىدا بۇزۇقلۇق بار، قەشقەردە كەنچەكچە سۆزلىشىدىغان يېزىلار بار. شەھەر ئىچى خەلقى خاقانىيە تۈركچىسى بىلەن سۆزلىشىدۇ.
رۇم ئۆلكىسىدىن ماچىنغىچە بولغان تۈرك ئەللىرىنىڭ بويى بەش مىڭ پەرسەخ[1]، ئېنى ئۈچ مىڭ پەرسەخ بولۇپ، ھەممىسى سەككىز مىڭ پەرسەخ كېلىدۇ. بۇلارنىڭ ئورنىنى ئېنىق بىلدۇرۇش ئۈچۈن، ھەممىسىنى يەر يۈزى شەكلىدىكى دائىرە ئىچىدە كۆرسىتىپ ئۆتتۈم.



[1] پەرسەخ (فَرْسَخْ) پارسچىدا يول ئۆلچىمى بولۇپ، بىر پەرسەخ 6.24 كىلومېتىرغا تەڭ كېلىدۇ.



## شېۋىلەردىكى پەرقلەر توغرىسىدا

ئەسلىي سۆزلەردە پەرق ئاز بولىدۇ. سۆزلەردىكى پەرقلەر بىر قانچە ھەرپلەر ئورنىغا باشقا ھەرپلەرنىڭ[25] ئالمىشىپ كېلىشىدە ياكى چۈشۈپ قېلىشىدا كۆرۈلىدۇ. مەسىلەن: ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلار ئىسىم ۋە پېئىللارنىڭ بېشىدا كەلگەن «ى - يا» ھەرپىنى «ا - ئەلىف»قا ياكى «ج - q»غا ئالماشتۇرىدۇ. تۈركلەر «مۇساپىر»نى «يېلكىن yəlkin» دېسە، ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلار[411] «ئەلكىن əlkin» دەيدۇ؛ تۈركلەر «ئىلمان سۇ»نى «يىلىغ سۇۋ yïlïɣ suv» دېسە، ئۇلار «ئىلىغ سۇۋ ilïɣ suv»دەيدۇ؛ شۇنىڭدەك تۈركلەر «ئۈنچە - مەرۋايىت»نى «يىنچۈ yinqü» دېسە، ئۇلار «جىنچۈ qinqü» دەيدۇ؛ تۈركلەر «تۆگە جوغدىيى»نى «يۇغدۇ yuoɣdu» دېسە، ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلار «جۇغدۇ juoɣdu» دەيدۇ. بۇنىڭدىن باشقا ئارغۇلار سۆزنىڭ ئوتتۇرىسىدا ياكى ئاخىرىدا كەلگەن «ى - يا» ھەرپىنى «ن - n»غا ئالماشتۇرىدۇ. مەسىلەن: تۈركلەر «قوي»نى «قوي koy» دېسە، ئارغۇلار «قون kon» دەيدۇ. تۈركلەر «كەمبەغەل»نى «چىغاي qïɣay» دېسە، ئۇلار «چىغان qïɣan» دەيدۇ. تۈركلەر «قايۇ نانڭ kayu nəŋ — قايسى نەرسە» دېسە، ئۇلار «قانۇ kanu» دەيدۇ.

ئوغۇز، قىپچاق ۋە سۇۋارلار سۆزنىڭ بېشىدىكى «م - m» ھەرپىنى «ب - b»غا ئۆزگەرتىدۇ. مەسىلەن: تۈركلەر «مَنْ بَرْ دمْ mən bardïm — مەن باردىم» دېسە، ئۇلار «بَنْ بَرْ دُمْ bən bardum — مەن باردىم» دەيدۇ. تۈركلەر «شورپا»نى «مُونْ mün» دېسە، ئۇلار «بُونْ bün» دەيدۇ. ئوغۇزلار ۋە ئۇلارغا يېقىن جايلاشقانلار سۆزنىڭ تەركىبىدىكى «ت - t» ھەرپىنى[42 1] «د - d»غا ئالماشتۇرىدۇ. مەسىلەن: تۈركلەر «تۆگە»نى «تەۋەي təvəy» دېسە، ئۇلار «دەۋەي dəwəy» دەيدۇ، شۇنىڭدەك، «تۆشۈك» دېگەن سۆزنى تۈركلەر «اوت ot» دېسە، ئۇلار «اود od» دەيدۇ. ساپ تۈركچىدە «د - d» بىلەن ئېيتىلىدىغان سۆزلەر ئوغۇزچىدا كۆپىنچە «ت - t» بىلەن ئېيتىلىدۇ. مەسىلەن: ئۇلار «خەنجەر»نى «بُكْدا bügdə»دېسە، ئوغۇزلار «بُكْتا büktə» دەيدۇ. ئۇلار «جىگدە»نى «يِگْدا yiɣdə» دېسە، ئوغۇز تۈركمەنلىرى «يِگْتا yiktə» دەيدۇ. مۇنداق سۆزلەر خېلى كۆپ، ئۇلارنى بىر - بىرلەپ سۆزلەپ ئولتۇرمايمەن.

ساپ تۈركلەر «ف f» بىلەن «ب b»نىڭ ئارىسىدا تەلەپپۇز قىلىدىغان «ڤ v» ھەرپىنى[26] ئوغۇزلار ۋە ئۇلارغا يېقىن جايلاشقانلار «ۋ w»غا ئالماشتۇرىدۇ. مەسىلەن: ئۇلار «ئۆي»نى «اف - əv»دېسە، ئوغۇزلار «ۋ əw»دەيدۇ، ئۇلار «ئوۋ»نى «ف av»دېسە، ئوغۇزلار «اۋ aw» دەيدۇ.

مەن سۆزلەرنىڭ ئەڭ توغرا شەكلىنىلا بېرىمەن. ھەرپ ئالماشتۇرۇپ سۆزلەيدىغانلارنىڭ تىللىرىدىكى ھەرپ ئالمىشىشلىرىنى قىياس بىلەن ئۆزۈڭ بىلىۋالارسەن.

ياغما، توخسى، قىپچاق، ياباقۇ، تاتار، قاي، چومۇل ۋە ئوغۇزلارنىڭ ھەممىسى «ذ - ẑ»ھەرپىنى ھەر زامان «ى - يا»غا ئالماشتۇرىدۇ ۋە ھېچقاچان «ذ - ẑ» بىلەن سۆزلىمەيدۇ. مەسىلەن: تۈركلەر «قېيىن دەرىخى» نى «قذنك kaẑïŋ» دېسە، ئۇلار «قينك kayïŋ» دەيدۇ. تۈركلەر «قېيىن بويان»لارنى[43 I] «قذن kaẑïn» دېسە، ئۇلار «قين kayïn» دەيدۇ. شۇنىڭدەك چىگىل ۋە باشقا تۈركلەر تىلىدا «ذ ẑ» بىلەن ئېيتىلىدىغان سۆزلەر رۇس ۋە رۇم ئۆلكىلىرىگە قەدەر سوزۇلغان قىپچاق، يەمەك، سۇۋار، بۇلغارلار تىللىرىدا «ز z» بىلەن ئېيتىلىدۇ. مەسىلەن: تۈركلەر «ئاياق»نى «اذق aẑak» دېسە، ئۇلار «ازق azak» دەيدۇ. چىگىل تۈركلىرى «قېرىن تويدى» دېگەننى «قرن تذتى karïn toẑtï» دېسە، ئۇلار «تزدى tozdï» دەيدۇ. قالغان ئىسىم ۋە پېئىللارنىمۇ مۇشۇ مىساللار بويىچە قىياس قىلىش كېرەك. يىغىپ ئېيتقاندا، چىگىل تىلىدىكى «ذ ẑ» ھەرپى ياغما، توخسى، ئوغۇز ۋە بەزى ئارغۇلاردىن تاكى چىنغىچە سوزۇلغان يەرلەردە ياشىغۇچى ھەممە قەبىلىلەرنىڭ تىللىرىدا «ى - يا»غا ئۆزگىرىدۇ؛ رۇمغىچە بولغان قىپچاق ۋە ئۇلارغا يېقىن جايلاشقان باشقا قەبىلىلەردە بۇ ھەرپ «ز - z»غا ئۆزگىرىدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئورنىدا كۆرسىتىمەن.

خوتەنلىكلەر بىلەن كەنچەكلەر سۆزنىڭ بېشىدىكى «ا - ئەلىف»نى «ھ - ḥ»غا ئالماشتۇرىدۇ. تۈركىي تىللاردا يوق بىر تاۋۇشنى كىرگۈزگەنلىكى ئۈچۈن، بىز ئۇلارنى تۈركلەردىن ھېسابلىمايمىز. مەسىلەن: تۈركلەر «ئاتا»نى «اتا ata»دېسە، ئۇلار «ھتا ḥata» دەيدۇ؛ تۈركلەر «ئانا»نى «انا ana» دېسە، ئۇلار «ھنا ḥana» دەيدۇ.

«ر - r» ھەرپى بەزىدە «ل - l»غا ئالمىشىدۇ[27] بۇ ھەقتە ئۆز ئورنى كەلگەندە سۆزلەيمەن. بەزىدە «ز - z» ھەرپى «س - s»[44 I]غا، «س - s» ھەرپى «ز - z» غا ئۆزگىرىدۇ. بۇلارنىمۇ ئۆز ئورنىدا سۆزلەيمەن.

زامــان ۋە ماكــان ئىســملىرىنى ياساشــقا ئىشــلىتىلىدىغان «غ – *oq*» ھەرپىنى ئوغۇزلار «ا – ئەلىف»قا ئالماشتۇرىدۇ. تۈركلەر «بارىدىغان يەر»نى «بَرْغُو يِيرْ *barqu yər*» دېسە، ئوغۇزلار «براسي بيرْ *barasi yər*» دەيدۇ؛ تۈركلەر «تۇرۇش ۋاقتى»نى «تُرْغُــو اُغْــورْ *turqu oqur*» دېسە، ئوغۇزلار «تُراسي اُغُورْ *turasi oqur*» دەيدۇ.

«ق– *k*» ھەرپى «ك – *k*»گە، «ك – *k*» ھەرپى «ق – *k*»غا ئالمىشىدۇ. بۇنى ئۆز ئورنى كەلگەندە سۆزلەيمەن. ھەرپلەرنىڭ ئالمىشىشى ھەققىدىكى گەپنى شۇنىڭ بىلەن تۈگىتىمەن.

سۆزلەردە ھەرپلەرنىڭ چۈشۈپ قېلىشىغا كەلسەك، ئىسىملارنىڭ ۋە ئىش – ھەرىكەتنىڭ داۋام قىلىۋاتقانلىقىنى بىلدۈرىدىغان پېئىللارنىڭ ئوتتۇرىسىدا كەلگەن «غ – *oq*» ھەرپىنى ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلار ھەممە يەردە چۈشۈرۈپ قويىدۇ. ئىسىملارغا مىسال: تۈركلەر «ئالا قاغا»نى «جُمْغُقْ *qumoquk*» دېسە، ئۇلار «جُمْــقْ *qumuk*» دەيدۇ؛ تۈركلەر «تاماق، بوغۇز»نى «تمْغقْ *tamoqak*» دېسە، ئۇلار «تمقْ *tamak*» دەيدۇ. پېئىللارغا مىسال: تۈركلەر «ئۇ ئۆيىگە بېرىۋېرىدىغان ئادەم» دېگەن جۈملىنى «الْ افكــا برغــانْ الْ *ol əviga baraqan ol*» دېسە، ئوغۇزلار شۇ جۈملىدىكى «برغــانْ الْ *baraqan ol*»[45 I //] دېگەن ئىبارىنى «برانْ الْ *baran ol*» دەيدۇ؛ تۈركلەر «ئۇ قۇلىنى ئۇرۇۋېرىدىغان ئادەم ئۇ» دېگەن جۈملىنى «انْ ارْ قُلني اُرْغانْ اُلْ *ol ər kulini uraqan ol*» دېسە، ئوغۇزلار شۇ جۈملىدىكى «اُرْغــــانْ *uraqan*» سۆزىنى «اُرانْ *uran*» دەيدۇ. شۇنىڭدەك يېنىك بولسۇن ئۈچۈن، ئوغۇزلار ئىسىم ۋە پېئىللاردا «غ – *oq*»نىڭ ئورنىدىكى «ك – *g*»نىمۇ چۈشۈرۈپ قويىدۇ.

ھەممە تۈركىي تىللاردىكى ئاساسىي قائىدىلەر شۇ. قالغان قائىدىلەرنى ئۆز ئورنىدا سۆزلەيمەن. مەن كىتابىمنى يېنىك ۋە ئىخچام قىلىش ئۈچۈن، زەممىلىك، فەتھەلىك، كەسرىلىك سۆزلەرنى، يەنى «ا – ئەلىف» بىلەن باشلانغان سۆزلەرنى ھەر بابتا بىر يەردە بەردىم. لاحَوْلَ وَلاَ قُوَّةَ اِلاَّ بِاللهِ الْعَلِىِّ الْعَظِـيم (پۈتۈن كۈچ – قۇۋۋەت ئۇلۇغ ۋە يۈكسەك تەڭرىگىلا خاس).[28 46 I // //]

محمود بن الحسين الكاشغرى

# ديوان لغات الترك

(دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك)

جلد

١

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

ئايىغوْچى، كۆيۈنگۈچى تەڭرىنىڭ ئېتى بىلەن باشلايمەن

# ھەمزىلىك ئىسىملار بۆلۈمى

## ئىككى ھەرپلىكلەر بابى

أَبْ ap // əp تەكىتلەش ۋە ئاشۇرۇش قوشۇمچىسى. بىرەر نەرسىنىڭ ئىنتايىن ياخشى ئىكەنلىكى ئىپادىلەنمەكچى بولسا، أَبْ اَذْكُو نانْكْ *əp əzgü nəŋ* — بەك ياخشى نەرسە دېيىلىدۇ. ئوغۇزلار «ناھايىتى ئاق» دېيىش ئورنىغا «أَبْ أَقْ» *ap ak* دەيدۇ.

أَبْ ap «يوق، ئەمەس» دېگەن مەنىلەردە كېلىدىغان ياردەمچى سۆز. أَبْ بُو أَبْ أُلْ *ap bu ap ol* — بۇمۇ ئەمەس، ئۇمۇ ئەمەس.

أُبْ üp رەڭگى ئاشۇرۇپ ئېيتىشتا ئىشلىتىلىدىغان ياردەمچى سۆز. أُب اُرُنْ *üp ürüŋ* — ئۇپئۇرۇڭ، ئاپئاق. چىگىلچە.

أُبْ أُبْ op op ھوپ - ھوپ. ئېشەك ئېيىلىپ چۆشكەندە، ئۇنى تۇرغۇزۇش ئۈچۈن ئېيتىلىدىغان سۆز. بۇ سۆز ئەرەبلەرنىڭ «لَعًا — قوپ» دېگەن سۆزىگە توغرا كېلىدۇ.

أُبْ op خامان تېپىشكە قېتىلىدىغان ئۆكۈزلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئۆكۈز. ئارغۇچە.

اَتْ at («ا - ئەلىف» قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) ئات.

«قُوشْ قَنَتِنْ ارْ اتِنْ — *kuš kanatïn ər atïn*

قۇش قانىتى بىلەن، ئەر ئېتى بىلەن.»

دېگەن ماقالدىكىگە ئوخشاش.

أتْ ət («ا ـ ئەلىف» يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) ئەت، گۆش. أتْ يِيرْ at yər —— ئەت يەر، يۇمشاق يەر، يۇمشاق تۇپراق.

اُتْ ot ئوت، ئۆسۈملۈك. اُتْ اُنْدِي ot ündi —— ئوت ئۈندى.

اُتْ ot مال يەيدىغان ئوت ـ چۆپ. اتْقا اُتْ بِيرْ كِيلْ atka ot bərgil —— ئاتقا ئوت بەرگىن.

اُتْ ot دورا ئوت. اُتْ اِخْتمْ ot iqtim —— دورا ئىچتىم. تېۋىپ ∥ مەنىسىدىكى «اتاجى otaqï» دېگەن سۆز ئەنە شۇ سۆزدىن ياسالغان.

اُتْ ot ئوغا، زەھەر. بِكْ اَغَارْ اُتْ بِرْدي bəg ayar ot bərdi —— بەگ ئاڭا ئوغا بەردى.

اتْ ït ئىت.

اجْ aq «ھاي، ھەي، ھوي» مەنىلىرىدە ئىشلىتىلىدىغان ئۈندەش سۆز. اجْ بِرُو كَل aq bərü kəl —— ھوي، بېرى كەل.

اُجْ üq ئۈچ ∥ اُجْ يَرْمَاقْ üq yarmak —— ئۈچ يارماق.

اُجْ uq («ا ـ ئەلىف» قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) ئۇچ. مەشھۇر بىر شەھەرنىڭ نامى.

اُجْ oq ئۆچ، تاغدا ئۆسىدىغان بىر خىل دەرەخ. تۈركلەر قەلەمنى شۇنىڭدىن ياسايدۇ. ئۇنىڭدىن يەنە يىلك، ھاسا ∥ قاتارلىق نەرسىلەرمۇ ياسىلىدۇ.

اجْ iq ھەر نەرسىنىڭ ئىچى. اجْ قُرْ iq kur —— (ئۆرۈمە) ئىشتانباغ. اجْ سُوزْ iq soz —— كۆڭۈلدىكى يوشۇرۇن سۆز، ئىچ گەپ.

اجْ iq: اِجْ اتْ iq ət —— ئىچ ئەت، جىگەرگە يېپىشىپ تۇرىدىغان نېپىز گۆش.

ارْ ər ئەر، ئەركەك، ئادەم. بۇ سۆز كۆپلۈكتە «ارن ərən» شەكلىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. لېكىن، بۇنداق قىلىش قائىدىگە ئۇيغۇن ئەمەس، چۈنكى كۆپلۈك قوشۇمچىسى «لار lar ∥ lər»دۇر.

ارْ ïr ئىزا، خىجالەت مەنىلىرىدە ئىشلىتىلىدىغان سۆز. رْ ارْ بُلْدي ər ïr boldï —— ئادەم ئىزا تارتتى.

اُزْ üz ياغ. اُزْلُكْ مُونْ üzlüg mün —— ياغلىق شورپا.

---

«ئوتاچى» سۆزى خوتەن دىئالېكتىدا ھازىر «مال دوختۇرى» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.

ئۇچتۇرپان ناھىيىسىنىڭ قەدىمكى نامى. ھازىرقى ئاقچى ناھىيىسى جايلاشقان يەر «ئۈچ» دەپ ئاتىلىدۇ.

يازما نۇسخا 256 ـ بەتتە «تَفُشقَانْ اُكُزْ tavuxkan əgüz —— ئۈچ شەھىرىدىكى بىر دەريا» دەپ كۆرسىتىلگەن. بۇ دەريا ئۇچتۇرپان شەھىرىنىڭ يېنىدىن ئېقىپ ئۆتىدۇ. ھازىرمۇ «توشقان دەريا» دەپ ئاتىلىدۇ.

اُسْ us ياخشى بىلەن يامانىنى ئايرىش. ئوغۇزچە. اُلْ اُسْ بُلْدِى ol us boldï — ئۇ ياخشى بىلەن يامانىنى پەرق ئەتتى.

اَسْ əs يىرتقۇچ ھايۋانلارغا كېسىپ بېرىلىدىغان گۆش، يەم.

اُسْ us تاپقۇش، مادا، قۇماي. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: 50 I

| | | |
|---|---|---|
| كلدي مَنكا تاتْ | kəldi maŋa tat | [كەلدى ماڭا تات ، |
| ايْدمْ امْدي ياتْ | aydïm əmdi yat | ئېيتتىم ئەمدى يات. |
| قشْقا بُلْبْ اتْ | kuxka bolup ət | قۇشقا بولۇپ ئەت، |
| سَنِ تِلاّر اُسْ بُري | səni tilər us bəri | سېنى تىلەر ئۇس، بۆرە.] |

ماڭا بىر كاپىر ئۇيغۇر ھۇجۇم قىلىپ كەلدى، مەن ئۇنى ئۆلتۈردۈم؛ قۇش، بۆرىلەرگە يەم بولسۇن دەپ، ئۇنى پارچە - پارچە قىلىۋەتتىم.

اشْ ux خۇددى. اشْ مُنْدغْ قِيلْ ux mundaq kïl — خۇددى مۇشۇنداق قىل. 51 I

اُشْ ux ھازىرلا، ھېلىلا. اُشْ كَلْدُكُمْ بُو ux kəldüküm bu — ھازىرلا كېلىشىم، كېلىشىم مۇشۇ.

اُشْ اُشْ üx üx ھۇش - ھۇش. ئۆكۈزنى سۇ ئىچىشكە ئۈندەيدىغان سۆز.

اشْ ux دەرەخ، شاخ ۋە مۈڭگۈزگە ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ ئوتتۇرىسى (ئۆزىكى). مُنكُزْ اُشي müŋüz uxï — مۈڭگۈز ئۆزىكى. قۇش ۋە ئاتلارنىڭ تۆغۈرى (قۇيۇمچىقى) مۇشۇنداق دېيىلىدۇ.

اِشْ ïx ئىس، چىراغ ئىسى؛ تۈرخۈن ۋە تامدىكى قۇرۇم. تُونْ اشْ بُلْدِي ton ïx boldï — تون ئىس بولدى. يەنى ئىسلاندى. 30

اُقْ ok ئوق.

اُقْ ok ئوق؛ ئۇۋۇق. اَفْ اُقي əv okï ئۆينىڭ تىرەك ياغىچى. اُقْ يِلاَنْ ok yïlan — ئوقيىلان، ئادەمگە ئېتىلىدىغان يىلان.

اُقْ ok ئوق، ئونچە، ئۇلۇش، ھەسسە. يەر ۋە باشقا مۈلۈك تەقسىماتىدا تېگىدىغان ئۇلۇش.

---

تات — بەزى تۈرك قەبىلىلىرىنىڭ تىلىدا «مۇسۇلمان بولمىغان (كاپىر) ئۇيغۇرلار» دېگەن مەنىدىكى. ئومۇمىي تۈرك خەلقلىرى تىلىدا «پارسلار» دېگەن مەنىدىكى سۆز.

اُقْ ok پېئىللاردا تەكىت ئۇلانمىسى. بَرْغِلْ اُقْ *baroqil ok* — 52 I //بارغىن ـ ھە، بارغىن جۇمۇ.

اُقْ ok رەۋىشكە قوشۇلۇپ كېلىدىغان ئۇلانما. بيا اُقْ كَلْدِيْم *baya ok kəldim* — بايىلا كەلدىم. اَمْدِي اُقْ اَيْدِمْ *əmdi ok aydim* — ئەمدىلا ئېيتتىم.

إقْ ïk ھىق. سوغۇق سۇ ئىچىپ، ئۇستىدىن نان يېگەندە مەيدىدىن چىقىدىغان ھىق. اَنِى إقْ تُتّى *ani ik tutti* — ئۇنى ھىق تۇتتى.

اُلْ ol ئۇ. اُلْ اَنْدَغْ اَيْدِي *ol andaq aydi* — ئۇ شۇنداق دېدى.

اَلْ ol ئۇ، شۇ، ئاۋۇ. اَلْ ارْ *ol ər* — ئۇ ئادەم، ئاۋۇ ئادەم.

اَلْ ol ئىسىم ۋە پېئىللارغا قوشۇلىدىغان تەكىت ئۇلانمىسى. اَلْ مَنِنْكْ اُغْلُمْ اُلْ *ol məniŋ oqlum ol* — ئۇ مېنىڭ ئوغلۇم ئۇ. اُلْ اَڤْكَا بَرْمِيشْ اُلْ *ol əvgə barmïx ol* — ئۇ ئۆيگە بارغان ئۇ.

امْ əm ئەم، داۋا. داۋالىغۇچىنى «امْجِي *əmqi*» دېيىش شۇنىڭدىن ئېلىنغان.

اَمْ əm ئەم. ئاياللارنىڭ جىنسىي ئەزاسى. ئوغۇزچە ۋە قىپچاقچە. 53 I //

اُمْ øm ئىشتان، تامبال.

إمْ im ئىم. ھەربىي قوشۇنلاردا باش قوماندان تەرىپىدىن بەلگىلەپ بېرىلگەن مەخپىي بەلگە (پارول). مۇنداق بەلگىلەر قوش ۋە قورالLARنىڭ ئېتى ياكى باشقا سۆزلەردىن ئىبارەت بولۇپ، ئىككى تۈركۈم ئەسكەر ئۇچراشقاندا، بىر ـ بىرىنى تونۇشقا ۋە ئۇقۇشماي ئۇرۇشۇپ قېلىشتىن ساقلىنىشقا خىزمەت قىلىدۇ. كېچىسى ئىككى كىشى ئۇچراشقاندا، بىرى يەنە بىرىدىن ئىم سورايدۇ، سورالغان كىشى ئىمنى بىلسە ئۆز كىشىسى ھېسابلىنىدۇ؛ بىلمىسە ھوجۇمغا ئۇچرايدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

إمْ بلّسا ارْ الماسْ 31 //*im bilsə ər əlməs*

ئىم بىلسە، ئەر ئۆلمەس.

اُنْ ün ئۈن، تاۋۇش، ئاۋاز. بۇ سۆزنى «وِـ ۋاۋ» قوشۇپ، «وُن» شەكلىدە يازسىمۇ بولىدۇ.

## بۇ بابتىكى مۇزائەفلەر

ارّ ərrə ھىررە، سۈيدۈك. بۇ ئىشەكلەرنى جۈپلەشتۈرۈش ۋاقتىدا ئىشلىتىلىدىغان سۆز بولۇپ، ئىككى - ئۈچ قېتىم ئىشلىتىلگەندە، ئىشەكلەر جۈپلىشىدۇ. بۇ سۆز مەنە جەھەتتىن ئەرەبچىدىكى «جِماعْ — جۈپلىشىش» سۆزىگە توغرا كېلىدۇ.// 54 I

اُرّ urra ئەرلەردە بولىدىغان چىقۇق كېسىلى. ئوغۇزچە.

اِرَ irra ھىر، ئۈيىلىش، ئىزا تارتىش. بۇ سۆز ھەم قاتتىق، ھەم يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنىشى مۇمكىن.

## بۇ بابتىكى تۆت ھەرپلىكلەر

أَا a ھەيران قېلىش ۋە ئەجەبلىنىشنى بىلدۈرىدىغان سۆز. اَلْ مَنِى أَا قلْدي ol məni akīldī — ئۇ مېنى ھەيران قالدۇردى.

اُذُو užu ئۇيقۇ. اُذيدم užīdīm — ئۇخلىدىم. بۇ سۆزدە «ذ» بىلەن «ئەلىف» بىلەن «د — ذ» ئارىسىدىكى «و - ۋاۋ»// 55 I زەممە بىلەن كەسرە ئارىسىدا كەلگىنى ئۈچۈن چۈشۈرۈپ قالدۇرۇلغان.

اُوا uwa چاقىرغۇچىغا جاۋاب تەرىقىسىدە ئىشلىتىلگەن «خوش، لەببەي» دېگەن مەنىلەردىكى سۆز. بىرەر كىشى «ھەي مۇھەممەد» دېسە، ئۇنىڭغا جاۋابەن «خوش، نېمىگە بۇيرۇيدىلا؟» دېگەنگە ئوخشاش.

---

«بۇ بابتىكى تۆت ھەرپلىكلەر» دېگەن ماۋزۇ باشقا بابلاردىمۇ ئۇچرايدۇ. مۇشۇ گەپنىڭ ئۆزىدە بىر ئاز ئېنىقسىزلىق بار. چۈنكى، «تۆت ھەرپلىكلەر» دېيىلگەن بولسىمۇ، بېرىلگەن سۆزلەر تۆت ھەرپلىك ئەمەس. بۇ يەردە بېرىلگەن سۆزلەرگە ياكى يازما نۇسخىنىڭ 32- بەت 5- قۇر، 36- بەت 13- قۇر، 55- بەت 12- قۇر، 70 - بەت 2- قۇر ۋە 71- بەت 6- قۇرلىرىدىكى سۆزلەرگە قارىغاندا، «ئاخىرىدا ھەرپى ئىللەت — ا، و، ى ھەرپلىرى كەلگەن سۆزلەر» دېمەكچى بولسا كېرەك. چۈنكى، بۇ يەردىكى سۆزلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ ئاخىرىدا شۇ ئۈچ ھەرپنىڭ بىرى بار.

ئوقا oka كېپىللىك، كاپالەت. مەن ئانى ئوقا ئالدىم man ani oka aldim — مەن ئۇنى كېپىللىككە ئالدىم.

ئاو aw «ئاۋ» «ئەلىق» قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) بۇيرۇغۇچىنىڭ بۇيرۇقىدىن باش تارتىشنى بىلدۈرىدىغان ياردەمچى سۆز، ئا ـ ئا.

اي ay توق سېرىق رەڭلىك بىر خىل يىپەك رەخت.

اي ay: اي بىتكى ay bitiki — ئايلىق دەپتەر، ئەسكەرلەرنىڭ ئىسمى ۋە تەمىناتى يېزىلىدىغان دەپتەر.

اي əy «ئاۋ» aw» دېگەن سۆزگە ئوخشاش بۇيرۇقنى ئالماسلىقنى بىلدۈرىدىغان سۆز، ئەھ.



بۇ بابتىكى غۇنىلىكلەر

انْكْ əŋ ئەڭ، مەڭز، ياڭاق. قزلْ انْكْ kïzïl əŋ — قىزىل مەڭز.// 56 I

انْكْ aŋ يېغى دورا بولىدىغان بىر خىل قۇش، قوداي. بۇ قۇشنىڭ يېغى ئالىقانغا سۈرۈلسە، قولنىڭ كەينىدىن سىزىپ چىقىدۇ.

انْكْ aŋ «ياق، ئەمەس» دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈرىدىغان سۆز. ئوغۇزچە. بىرەر ئىشقا بۇيرۇلغان كىشى «انْكْ انْكْ aŋ aŋ» دېسە، «ياق، ياق» دېگەن بولىدۇ.

انْكْ oŋ ئۆڭ، ئالدى، ئاۋۋال. ol məndən oŋdün bardï — ئۇ مەندىن ئاۋۋال كەتتى.

انْكْ oŋ ئۆڭ. بىرەر نەرسىنىڭ رەڭگى. yaxïl oŋlüg ton — يېشىل رەڭلىك تون، يېشىل تون.

اونْكْ oŋ ئوڭ. ئوڭ ئىش، ئوڭاي ئىش. بۇ «oŋay» دېگەن سۆزنىڭ قىسقارتىلغىنىدۇر. oŋ ïx

انْكْ oŋ ئوڭ. انْكْ الكْ oŋ əlik — ئوڭ قول. چىگىلچە.// 32

ئىككى ھەرپلىكلەر تۈگىدى.// 57 I



# ئۈچ ھەرپلىكلەر بابلىرى

## فعل fə'l، فعل fu'l، فعل fi'l شەكلىدە ئوتتۇرا ھەرپى ساكىنلىق سۆزلەر بابى

**أَلْبْ alp باتۇر، قەھرىمان.** [illegible] *alp yaqïda alqak qoqïda* — باتۇر يېغىدا بىلىنەر؛ ئالچاق جاڭجالدا. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اَلْبْ اَرْتُنكا اُلْديمُو | *alp ərtoŋa əldimu* | [ئالىپ ئەرتوڭا ئۆلدىمۇ؟ |
| اِيسيزْ اَژُونْ قلدِيمُو | *əsiz azun kaldïmu* | يامان دۇنيا قالدىمۇ؟ |
| [illegible] | *əzlək əqin aldïmu* | پەلەك ئۆچىنى ئالدىمۇ؟ |
| اَمْدِي يُرَكْ يِرْتلُورْ // | *əmdi yürək yïrtilur* [58 I] | ئەمدى يۈرەك يىرتىلۇر.] |

خاقان ئافراسىياپ ئۆلدىمۇ؟ بىۋاپا دۇنيا ئۇنىڭدىن قۇتۇلدىمۇ؟ پەلەك ئۇنىڭدىن ئۆچىنى ئالدىمۇ؟ ئەمدى ئۇنىڭ ئۆچۈن زامانغا نەپرەتلىنىپ، يۈرەكلەر پارە — پارە بولماقتا.

**اِرْتْ art:** اِرْتْ سَجْ *art saq* — **گەدەن چېچى. چۈنكى،** «اِرْتْ» **سۆزى «بويۇن، گەدەن» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.**

**اِرْتْ art ئارت، داۋان.**

«ارمكُو كا اشكْ ارتْ بلُو، *ərməgügə əxik art bolur*

ئېرىنچەككە بوسۇغىمۇ داۋان كۆرۈنەر.»

**دېگەن ماقالدىكىگە ئوخشاش.**

---

ئالچاق — (1) ياۋاش، مۇلايىم، يۇمشاق كۆڭۈل؛ (2) يامان، بۇزۇق، ئەسكى، خائىن.

أُرْتْ urt يىڭنە تۆشۈكى.

أُرْتْ ort ئوت، يانغىن.

اَسْتْ ast تار كوچا. چىگىلچە.// 59 I

اَنْدْ and ئانت، قەسەم. «قەسەم ئىچ» دېيىش ئورنىغا «أَنْدِقْ *andik*» دېيىلىدۇ.

ارْقْ ark چىقىرىندى، تاشلاندۇق. تَمُرْ ارْقي *təmür arki* — تۆمۈر چىقىرىندىسى، تۆمۈر پوقى.

اُرْقْ urk: «اُرُقْ *uruk* — ئارغامچا» سۆزىنىڭ قىسقارتىلمىسى. ئوغۇزچە. بۇ ئەرەبچىدە «عُنُقْ» نى «عُنْقْ» دېگەنگە ئوخشاش.

ارْقْ irk رەمماللىق، پالچىلىق. بىراۋنىڭ كۆڭلىدىكىنى تاپماق.

اَرْكْ ərk ئەرك، سەلتەنەت، ئۆز بەگ - ئۆز خانلىق.

اُرْكْ ork باشباغ، ئات - ئۇلاغنىڭ باشبېغى؛ ئات چۇشىكى.

ارْكْ irk ئىرىك. تۆت ياشقا تولاي دەپ قالغان ئەركەك قوي.

الْكْ ilk ئىلگىرى، ئاۋۋال، بۇرۇن. الْــكْ ســنْ برْغيــلْ *ilk sən barqil* — ئاۋۋال سەن بارغىن.



## بۇ بابتىكى مەنقۇسلار[1]

اُوبْ اُوبْ op op ھۆپ - ھۆپ. بىرەر ئىشتا ماختىنىپ،// 60 I ئاخىرى مات بولۇپ قالغان كىشىگە «اُوبْ اُوبْ *op op*» دېيىلىدۇ.

اُوتْ ot ئوت.// 33 ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُوتْ تيسا اغيزْ كَيْماسْ *ot təsə aqiz kəymas*

ئوت دېگەنگە ئېغىز كۆيمەس.

بۇ ماقال قىلىپ تاشلىغان سۆزىگە ئۆزرە ئېيتقان كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

---

[1] مەنقۇس — ئەرەبچىدە ئۈچ ھەرپتىن تۈزۈلۈپ، بىرەر ھەرپى «ھەرپى ئىللەت» بىلەن كەلگەن سۆزلەر.

اُوتْ ot («و» ـ ۋاۋ» ھەرپى يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) تام ياكى ياغاچ تۆشۈكى.

اُوتْ ot («و» ـ ۋاۋ» ھەرپى يۇقىرىدىكىدىنمۇ يۇمشاقراق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) ئۆت، ئۆت خالتىسى.

اُوجْ θq ئۆچ، ئاداۋەت، كەك. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اُوجْ كَكْ قَمُغْ كِشى نِنْكْ يَلِنكُوقْ اوزا الِيمْ بِيلْ

اذْكُولُوكُوكْ اُوغنْجا الِكِينْكْ بِيلا تَلِيم قِيلْ

*θq kək ķamuoq kixiniŋ yalīŋuk üzə alīm bil*

*əžgülüküg uoqanqa əlikiŋ bilə təlim kīl*

[ئۆچ ـ كەكنى ھەممە كىشىنىڭ باشقىلار ئۈستىدىكى ئىلمى (دەپ) بىل،

ياخشىلىقنى قولۇڭدىن كېلىشىچە كۆپ قىل.]

ئۆچ ـ ئاداۋەت تەلەپ قىلىپ ئىلىنىدىغان قەرزگە ئوخشايدۇ، ئۇنىڭدىن كەچ:

شۇنى بىلىپ، چەتتىن كېلىپ 61 | قالغانلارغا ۋە مۇساپىرلارغا قولۇڭدىن كېلىشىچە ياخشىلىق قىل.

اُوجْ uq ئۇچ. نەرسىنىڭ ئۇچى. بُتَقْ اُوچِي *putak uqi* — پۇتاق ئۇچى، شاخ ئۇچى.

اُوجْ uq: اُوجْ اِيلْ *uq əl* — چېگرا، چېگرىدىكى ئەل.

اوج uq بىرەر نەرسىنىڭ تۈگەپ كېتىشى. ئوغۇزچە. بُويدا نا اُوچ بار *boyda nə uq bar* — كىشىلەر توپى ـ قەبىلە (كۆپ بولغىنى ئۈچۈن) تۈگىمەيدۇ.

اُودْ θd («و» ـ ۋاۋ» ھەرپى يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) زامان، ۋاقىت. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| اُودْ كَجارْ كشى تُويْماسْ | *θd kəqər kixi tuymas* |
| يَلنكُوقْ اُوغْلى مَنْكْكُو قَلْماسْ | *yalīŋuk ooqlī məŋgü ķalmas* |

زامان ئۆتەر، كىشى تۇيماس،

ئادەم بالىسى مەڭگۈ قالماس.

اُودْ ud ئۇي، كالا. چىگىلچە. تۈركىي خەلقلەر قوبۇل قىلغان ئون ئىككى يىلنىڭ بىرى

[62 I] «اوذْ يِيلى ud yïli — ئۇي يىلى» دېيىلىدۇ.//

اُوزْ or: اُوزْ اَت or at ئورۇل ئات. توق قىزىل بىلەن سېرىق رەڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئات.

اُوزْ or («و ۋاۋ» ھەرپى يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) تون ياكى كەمزۇلنىڭ قولتۇقى.

ايرْ ər تۆشۈك تېشىدىغان ئۇشكە.

ايرْ ər يەر. بەزى شېۋىلەردە «يِيرْ yər» مۇ دېيىلىدۇ.

اُوزْ üz («ا ئەلىف» يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) ئۇز ياغ. اُوزْلُكْ اَشْ üzlüg ax — ئۇزلۇك ئاش.

اُوزْ üz گاس، پاك. اُوزْ كشى üz kixi — گاس ئادەم.

اُوزْ əz ئۆز. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| كُورْكْلُوكْ تُنُو غ اُوزُنْكْ كَا | *kərklüg tonuq əzüŋgə* |
| تَتْلِيغْ اَشِيغْ اَذِيْنْقا | *tatlïq axïq ażïnka* |
| تُوتْغِيلْ قُنُوقْ اغِيرْلِيغْ | *tutqïl konuk aqïrlïq* |
| يَذْسُونْ جَفِينْكْ بُذُنْقا | [63 I] *//yażsun qavïŋ bożunka* |

[كۆركەم تونىنى ئۆزۈڭگە (قالدۇر)،
تاتلىق ئاشنى ئۆزگىگە،
مېھماننى ئىززەتلە،
داڭقىڭنى ئەلگە يايسۇن.]

كۆركەم، چىرايلىق تونۇڭنى ئۆزۈڭ كىي، تاتلىق ئېشىڭنى باشقىلارغا بەر، مېھماننى ئىززەتلە، شۆھرىتىڭنى ھەممىگە يايسۇن.

اُوزْ əz جىلغا.//[34] «تاغْ اُوزِي taqq əzi» دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

اوزْ əz: اوزْ كشى əz kixi — ئۆز كىشى، يېقىنى. بُو بِزْنِكْ اوزْ كشى اول bu bizniŋ əz kixi ol — بۇ بىزنىڭ ئۆز كىشىمىز ئۇ.

اُوزْ oz يۈرەك ۋە قورساقتا ئوخشاش ئىچكى ئەزالار. ... ozüm aqrïdï — قورسىقىم ئاغرىدى.

اُوز oz ئۆزەك، تومۇر. «يغاچ اوزي yïoqaq ozi — ياغاچ ئۆزىكى»مۇ دېيىلىدۇ. خورما دەرىخىنىڭ بېشىدا پەيدا بولىدىغان بىر خىل ئاق ماددىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

اُوزْ uz: اُوزْ كشي uz kixi — قولى ئەپلىك كىشى، ئىش ـ ھۈنەرگە ماھىر ئادەم.

اُوزْ oz: اُوزْ قُنُقي oz kunuki — بەدەندە (گەۋدىدە) ھەرىكەت 64 I // قىلىدىغان نەرسە، روھ، جان. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| بَرْدِي كُوزُومْ يَرُوقي | bardï kozüm yarukï | [كۆزۈمنىڭ يورۇقى كەتتى، |
| الْدي اوزُمْ قُنُقي | aldï ozüm konukï | جېنىمنى ئالدى، |
| قَنْدا ارنْجْ قنيقي | kanda ərinq kanïkï | ئۇ قەيەردە بولغاي، |
| امْدي اودينْ اوذغُرُورْ | əmdi udïn ożoqurur | ئەمدى ئۇيقۇدىن ئويغىتار.] |

كۆز نۇرۇم (سۆيگەن يارىم) كەتتى، ئۇ مېنىڭ روھىمنىمۇ ئۆزى بىلەن بىللە ئېلىپ كەتتى. ئەمدى ئۇ قەيەرلەردىكىن؟ (ئۇنىڭ پىراقىدىن) كۆزۈمگە ئۇيقۇ كەلمەيدۇ.

ايشْ ïx ئىش. نا ايشْنْكْ بارْ nə ïxïŋ bar — نېمە ئىشىڭ بار؟

ايشْ əx ئەش، ھەمراھ، يولداش، دوست ـ بۇرادەر. جىنى بار كىشىمۇ «ايشلك axlïq» دېيىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: 65 I //

| | | |
|---|---|---|
| انْنْكْ ايشينْ كجُورْدُمْ | anïŋ ïxïn kəqürdüm | [ئۇنىڭ ئىشىنى پۈتتۈردۈم، |
| ايشين يَما قجُورْدُمْ | əxin yəmə kaqurdum | ھەمراھىنىمۇ قاچۇردۇم، |
| اولومْ اوتينْ ايجُورْدُمْ | olüm otïn iqürdüm | ئۆلۈم زەھىرىنى ئىچۈردۈم، |
| ايجْتي بُلُبْ يُوزي تُرُنْ | iqti bolup yüzi türün | تەرى تۈرۈلۈپ ئىچتى.] |

ئۇنى ئۆلتۈرۈش بىلەن ئىشىنى تۈگەتتىم، ھەمراھىنىمۇ قاچۇردۇم، ئۇنىڭغا ئۆلۈم شەربىتىنى ئىچۈردۈم، ئۇ تەرىنى تۈرۈپ ئىچتى.

اُوغْ uoq ئوق، ئۇۋۇق، كىگىز ئۆينىڭ ئۇۋۇقى، تىرەك ياغىچى.

اُوقْ ok ئوق، ئونچە، ئۈلۈش، ھەسسە. مىراس تەقسىماتىدا تېگىدىغان ئۈلۈش. اَڭار بير اُوقْ تَكْدي aŋar bir ok təgdi — ئاڭا (مىراستىن) بىر ئوق تەگدى. 66 I //

اُولكْ og ئەقىل، پەم، زېھىن. ئەقىللىق، زېھىنلىك ۋە ياشتا چوڭ كىشىلەر «اوكا oga»

دېيىلىدۇ. ئوتتۇرا ياشتىن ئاشقان ھەرقانداق ھايۋانمۇ «اُوكْ *og* » دېيىلىدۇ.
مەسىلەن: تۆت ياشتىن ئاشقان ئات «اُوكْ اَتْ *og at*» دېيىلىدۇ.

اِيكْ ik يىك. «يِيكْ *yik*» مۇ دېيىلىدۇ.

اِيكْ ig كېسەل. 35 I

اُولْ ul ئۇل ~ ھۇل. مەسىلەن: «تامْ اُولى *tam uli* — تام ئۇلى» دېگەندەك.

اُولْ ol ھۆل. اُولْ نَاڭْ *ol naŋ* — ھۆل نەرسە: اُولْ تُونْ *ol ton* — ھۆل تون.
ئوغۇزلار بۇنى بىلمەيدۇ.

اِيلْ əl ئەل، مەملىكەت. بَكْ اِيلي *bəg əli* — بەگ ئېلى.

اِيلْ əl ئوچۇقچىلىق، بوشلۇق. قپُغْ ايلي *kapuq əli* — قوۋۇق ئالدىدىكى بوش يەر.

اِيلْ əl ئاتنىڭ يەنە بىر خىل ئىسمى. ئات تۈركلەرنىڭ قانتى بولغانلىقتىن، ئاتنى
«ايلْ *əl*» دەپمۇ ئاتايدۇ. «ئات باقار»نى «ايلْ بَاشي *əl baxi*» دېيىش شۇنىڭدىن 67 I
كەلگەن. بۇ «ۋىلايەت باشلىقى» دېگەن سۆز بولسىمۇ، بۇنىڭدىن «ئات باقار» دېگەن
ئۇقۇم ئاڭلىنىدۇ.

اِيلْ əl ئەل، ئىككى خان ياكى بەگ ئارىسىدىكى يارىشىش. اِيكي بَاكْ بِيرْلا ايلْ بُلْدِي
*iki bəg birlə əl boldi* — ئىككى بەگ بىر - بىرى بىلەن ياراشتى.

اِيلْ əl: ايلْ كِشي *əl kixi* — پەس ئادەم، ئەسكى ئادەم. ايلْ قُوشْ *əl kux* — تازقارا.

اُومْ um: اَرْ اُومْ بُلْدِي *ər um boldi* — ئادەمنىڭ مەيدىسى بۇزۇلدى، گۆشنى كۆپ
يېگەنلىكتىن، ئادەمنىڭ مەيدىسى بۇزۇلدى.

اُونْ on ئون.

اُونْ ün ئۈن، تاۋۇش، ئاۋاز (ئۆزۈن ياكى قىسقا تەلەپپۇز قىلىشقىمۇ بولىدۇ).

اُونْ un ئۇن.

اِينْ ən: اينْ يِيرْ *ən yər* — ئەن يەر، ئېنىش، ئويمان يەر. اينْ يُوقْ *ən yuk* —
ئوي - دۆڭ.

اِينْ ən بىر نەرسىنىڭ ئېنى. بُو بُوزْ ايني نَچا *bu boz əni naqə* — بۇ بۆزنىڭ ئېنى
نەچچىلىك؟ 68 I

اِينْ in ئىن. شىر، تۆلكە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش يىرتقۇچ ھايۋانلارنىڭ ئۇۋىسى. بۇ سۆز «يِينْ *yin*» شەكلىدىمۇ كېلىدۇ.

اِينْ in يىن. قوي يىنى. «يِينْ *yin*» شەكلىدىمۇ كېلىدۇ.




اُويْ oy ئوي، ئويمان.

اُويْ oy: اُويْ اَتْ *oy at* —— قارا تورۇق ئات.

ئوتتۇرا ھەرپى ساكىنلىق سۆزلەر تۈگىدى. // I 69



# ئوتتۇرىسى ھەرىكىلىك سۆزلەر بابلىرى

## فَعَل fəəl، فَعُل fəul، فَعِل fəil شەكلىدە ئوتتۇرا ھەرپى ھەرىكەتلىك سۆزلەر بابى

[36] اذْتْ ažut ئۈچ، ئۇچۇم. بِيْر اَذُتْ نانْكْ *bir ažut nəŋ* — بىر ئۇچۇم نەرسە.//

ارُتْ arut: ارُتْ اَتْ *arut ot* — يىل ئاتلىغان (يىللىغان) ئوت.

اُجُتْ əqüt ئۆچ، ئىنتىقام. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «اوجْ *əq*».

اغت uoqut بوغداي شارابى تەييارلاشقا ئىشلىتىلىدىغان بىرخىل ئېچىتقۇ. بۇ ئېچىتقۇ بىرمۇنچە دورا ـ دەرمەكلەردىن ئىبارەت بولۇپ، بۇ دورىلار ئارپا ئۇندۇرمىسىنىڭ ئۇنى بىلەن ئارىلاشتۇرۇلۇپ خېمىر قىلىنىدۇ، بۇ خېمىر كېسىپ كۆمىلاچ قىلىنىدۇ ۋە قۇرۇتۇلىدۇ. ئاندىن كېيىن بوغداي بىلەن ئارپا قاينىتىلىدۇ، ئاندىن ھېلىقى [70]// قۇرۇتۇلغان كۆمىلاچتىن بىر دانىسى ئوبدان يانجىلىپ، قاينىتىلغان بوغدايغا تەكشى سېپىلىدۇ، ئاندىن كېيىن، بۇ بوغداي پاكىز بىر نەرسىگە ئورىلىپ، ئۈچ كۈنگىچە دۆملەپ قويۇلىدۇ. ئۈچ كۈن توشقاندىن كېيىن، تېخىمۇ ئوبدان دۆملىنىپ يېتىلىشى ئۈچۈن كۆپكە سېلىنىپ، ئون كۈن ساقلىنىدۇ. ئېچىپ يېتىلگەندە، ئۈستىگە سۇ قۇيۇلىدۇ. تىرىپى سۈزۈۋېلىنغاندىن كېيىن قالغان سۇيۇقلۇق «بوغداي شارابى» بولىدۇ.

اڤت əvət «ھەئە، خوش، توغرا، شۇنداق» دېگەن مەنىلەردىكى سۆز بولۇپ، بۇ سۆز ئۈچ خىل تەلەپپۇز قىلىنىدۇ: ياغما، توخسى، قىپچاق قەبىلىلىرى «اڤتْ *əvət*» دەيدۇ: ئوغۇزلار «امَتْ *əmət*» ياكى «اوَتْ *əwət*» — دەيدۇ: باشقا تۈرك قەبىلىلىرى «يَمَتْ *yəmət*» دەيدۇ.

اڤُتْ uvut ئۇۋات، ئۇيات، ھايا.

اڤُتْ okut زىياپەتكە ياكى بەگ ھوزۇرىغا چاقىرىش.

ﺍﻜﺖ əgit ﺩﺍﻍ ﭼﯘﺷﯘﺷﺘﯩﻦ ﻳﺎﻛﻰ ﻛﯚﺯ ﺗﯧﮕﯩﺸﺘﯩﻦ ﺳﺎﻗﻠﯩﻨﯩﺶ ﺋﯜﭼﯜﻥ، ﺑﺎﻟﯩﻼﺭﻧﯩﯔ ﻳﯜﺯﯨﮕﻪ ﺳﯜﺭﺗﯜﻟﯩﺪﯨﻐﺎﻥ ﺑﯩﺮ ﺧﯩﻞ ﺩﻭﺭﺍ. ﺑﯘ ﺩﻭﺭﺍ ﺯﻩﭘﻪﺭ ﯞﻩ ﺷﯘﯕﺎ ﺋﻮﺧﺸﺎﺵ ﻧﻪﺭﺳﯩﻠﻪﺭ ﻗﻮﺷﯘﻟﯘﭖ ﻳﺎﺳﯩﻠﯩﺪﯗ.

ﺍُﻛُﺖْ əgüt ﺋﯚﮔﯜﺕ، ﻧﻪﺳﯩﮭﻪﺕ. ﺷﯧﺌﯩﺮﺩﺍ ﻣﯘﻧﺪﺍﻕ ﻛﻪﻟﮕﻪﻥ: // 71 I

| | |
|---|---|
| *aloqïl əgüt məndin oqul ərdəm tilə* | اَلْغِيلْ اُكُتْ مَنْدِينْ اُغُولْ اَرْدَمْ تِيلا |
| *boyda uluq bilgə bolup bilkiŋ ülə* | بُويْدا اُولُغْ بِلْكا بُلُبْ بِلْكِينْكْ اُولا |

[ﺋﻮﻏﯘﻝ، ﻣﻪﻧﺪﯨﻦ ﺋﯚﮔﯜﺕ ـ ﻧﻪﺳﯩﮭﻪﺕ ﺋﺎﻝ، ﭘﻪﺯﯨﻠﻪﺕ ﺗﯩﻠﻪ،
ﺧﻪﻟﻖ ﺋﺎﺭﯨﺴﯩﺪﺍ ﺋﯘﻟﯘﻍ ﺋﺎﻟﯩﻢ ﺑﻮﻟﯘﭖ، ﺑﯩﻠﯩﻤﯩﯖﻨﻰ ﺗﺎﺭﻗﺎﺕ.]

ﺋﻪﻱ ﺋﻮﻏﻠﯘﻡ، ﻣﻪﻧﺪﯨﻦ ﺋﯚﮔﯜﺕ ـ ﻧﻪﺳﯩﮭﻪﺕ ﺋﺎﻝ، ﺋﻪﺩﻩﭘﻠﯩﻚ ﯞﻩ ﺗﻪﺭﺗﯩﭙﻠﯩﻚ ﺑﻮﻟﯘﺷﻘﺎ ﺗﯩﺮﯨﺶ، ﺗﺎﻛﻰ ﺋﻪﻝ ﺋﯩﭽﯩﺪﻩ ﺋﯘﻟﯘﻍ ﺋﺎﻟﯩﻢ ﺑﻮﻟﯘﭖ، ﺋﻪﺩﻩﭖ ﯞﻩ ﺋﯩﻠﯩﻢ ـ ﮬﯧﻜﻤﻪﺕ ﺗﺎﺭﺍﺕ.

ﺍُﻛﺖْ ügit ﺋﯚﮔﯜﺕ[1]. ﺑﯘﻏﺪﺍﻱ ﯞﻩ ﺷﯘﯕﺎ ﺋﻮﺧﺸﺎﺷﻼﺭﺩﯨﻦ ﺋﯘﻥ ﺗﺎﺭﺗﯩﺶ.

ﺍﻛﺘﺠﻲ ügitqi ﺋﯘﻥ ﺗﺎﺭﺗﻘﯘﭼﻰ، ﺗﯜﮔﻤﻪﻧﭽﻰ.

ﺍﻛﺖْ əgət ﺗﻮﻱ ﻛﯧﭽﯩﺴﻰ ﻛﯧﻠﯩﻦ ﺑﯩﻠﻪﻥ ﺑﯩﺮﻟﯩﻜﺘﻪ ﺋﻪﯞﻩﺗﯩﻠﯩﺪﯨﻐﺎﻥ ﺧﯩﺰﻣﻪﺗﭽﻰ ﺧﻮﺗﯘﻥ، ﻳﻪﯕﮕﻪ.

ﺍﻳﻜﺖْ igit ﻳﺎﻟﻐﺎﻥ. ﺋﻮﻏﯘﺯﭼﻪ. ﺍﻳِﻜﺖْ ﺳُﻮﺯْ *igit səz* —— ﻳﺎﻟﻐﺎﻥ ﺳﯚﺯ.

ﺍُﻟُﺖْ əlüt ﺑﯩﺮ ـ ﺑﯩﺮﯨﻨﻰ ﺋﯚﻟﺘﯜﺭﯛﺵ. ﺋﺎﺩﻩﻡ ﺋﯚﻟﺘﯜﺭﮔﻪﻥ ﻛﯩﺸﻰ // 72 I (ﻗﺎﺗﯩﻞ) «ﺍُﻟُﺘﺠﻲ *əlütqi*» ﺩﯦﻴﯩﻠﯩﺪﯗ.

ﺍُﻟُﺖْ əlüt: ﺍُﻟُﺖْ ﺍَﺭْ *əlüt ər*—— ﻛﯚﭼﺘﯩﻦ ﻗﺎﻟﻐﺎﻥ ﻗﯧﺮﻯ ﻛﯩﺸﻰ. // 37

ﺍﺗﺞْ ataq ﺋﺎﺗﯩﻜﺎﭼﻰ. ﺋﯚﺯﯨﻨﻰ ﻳﯘﺭﺗﯩﻨﯩﯔ ﻣﻮﻳﺴﯩﭙﯩﺘﻰ ﻗﯩﻠﯩﭗ ﻛﯚﺭﺳﯩﺘﯩﺪﯨﻐﺎﻥ ﺑﺎﻻ «ﺍﺗﺞْ ﺍُﻏُﻞْ *ataq oqul*» ﺩﯦﻴﯩﻠﯩﺪﯗ.

ﺍﺗﺞْ atïq ﺋﻮﺩﯨﻜﺎﻡ، ﻛﻮﻟﯘﺏ.

ﺍﺷﺞْ əxiq ﻗﺎﺯﺍﻥ. ﻣﺎﻗﺎﻟﺪﺍ ﻣﯘﻧﺪﺍﻕ ﻛﻪﻟﮕﻪﻥ:

---

[1] ﺑﯘ ﺳﯚﺯ ﮬﺎﺯﯨﺮﻗﻰ ﺯﺍﻣﺎﻥ ﺋﯘﻳﻐﯘﺭ ﺗﯩﻠﯩﺪﺍ ﺋﺎﺷﻠﯩﻘﻨﻰ ﺗﯜﮔﻤﻪﻧﺪﻩ ﺗﺎﺭﺗﯩﺶ ﺋﯜﭼﯜﻥ ﺋﯧﺮﯨﻐﺪﺍﭖ ﺗﻪﻳﻴﺎﺭﻻﺵ ﻣﻪﻧﯩﺴﯩﺪﻩ ﺋﯩﺸﻠﯩﺘﯩﻠﯩﺪﯗ.

اشجْ اَيُورْ تُوبُمْ اَلْتُونْ قمجْ اَيُورْ مَنْ قيْدامَنْ

*əxiq ayur tüpüm altun ķamïq ayur mən ķaydamən*

قازان ئېيتۇر تۇۋۇم ئالتۇن، چۆمۈچ ئېيتۇر مەن نەدىمەن؟

بۇ ماقال ئۆزىنى تونۇيدىغانلار ئالدىدا ماختانغۇچى كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

اكجْ əgəq ئۆزىنىڭ ئەقىللىقلىقى ۋە زېرەكلىكى بىلەن كىشىلەرگە ئۆز سىڭلىسىدەك تۇيۇلىدىغان قىزچاق. بۇ سۆز قىزچاقلارنى ئامراق كۆرۈش ۋە ئەركىلىتىشكە ئىشلىتىلىدۇ.

اَمَجْ amaq ئاماچ، نىشان، قارا.

اَمَجْ amaq ئاماچ، بوقۇسا، ياغاچ ساپان.

73 I

اُلجْ olïq ئوغۇل بالىلارغا ئامراقلىق قىلىپ ئېيتىلىدىغان ئەركىلىتىش//سۆزى. [illegible] *olïqïm* — ئوغۇلچىقىم. قارلۇقچە.

انجْ anaq كىچىك بولۇشىغا قارىماي، ئۆزىنىڭ زېرەكلىكى بىلەن ھەممىگە ئۆز ئانىسىدەك تۇيۇلىدىغان قىزچاق، ئانىقىز. بۇ سۆز قىزلارنى ئەركىلىتىش ئۈچۈن ئېيتىلىدۇ.

اُنجْ ənüq كۆزگە ئۆسكەن گۆش پەردە.

اغر aoïr ئېغىر. اغرلغ كشي *aoïrlïoq kixi* — خەلق ياكى بەگ ئالدىدا قەدىرلىك كىشى. تَنْكْرِي مَنِي اَغِيرْلادِي *təŋri məni aoïrladï* — تەڭرى مېنى ئەزىز قىلدى. اَغِيرْ اَذاقْ اَمْرُلْدِي *aoïr ażak əmrüldi* — ئېغىر ئاياغ تىنچىدى، يەنى «قەدىمى ئېغىر ئادەم ئاستا ماڭسىمۇ، مەنزىلگە يەتتى» دېمەكچى.

اغِيرْ aoïr: اغِيرْ نانْكْ *aoïr nəŋ* — قىممەتلىك (قىممەت باھالىق) نەرسە.

اغر oour: [illegible] *oour at* — قاشقا ئات. بۇ سۆز ئېيتىلىشى ھەم مەنىسى جەھەتتىن ئەرەبچىگە ئوخشايدۇ. پەقەت بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى ئەرەبچىدە فەتھە، تۈركچىدە زەممە بىلەن كەلگەن، خالاس.

74 I

اغر oour ۋاقىت. [illegible] *nə oourda kəldiŋ* — قايسى ۋاقىتتا كەلدىڭ؟//

اغر oour دۆلەت. [illegible] *bəg oourïnda məniŋ ïxïm ətildi* — بەگنىڭ دۆلىتى سايىسىدە مېنىڭ ئىشىم ئوڭشالدى.//38

اُغْر oour بىرەر ئىشتىكى ئىمكان ۋە پەيت. بُو ايش اغرلغ بلْدي *bu ïx oourluoq boldi* —

بۇ ئىش دەل ۋاقتىدا بولدى.

اُغْرْ ooqur بەدەل. ئوغۇزچە. اَتْقا اُغْرْ الدمْ *atka ooqur aldïm* —— ئاتقا بەدەل ئالدىم.

اُغْرْ ooqur ئوڭۇشلۇق، خەيرلىك. ئوغۇزچە. بۇ سۆز يولۇچىغا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ. يُولْ اُغْرْ بُلسُونْ *yol ooqur bolsun* ئاقيول بولسۇن، سەپەر ئوڭۇشلۇق بولسۇن.

اكِرْ əgir ئېگىر. قورساق ئاغرىقىغا داۋا بولىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك يىلتىزى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*əgir bolsa ər ølməs* اكِرْ بُلسا ارْ اُلْماسْ

ئېگىر بولسا، ئەر ئۆلمەس.

يېنىدا ئېگىر ساقلىغان ئادەم قورساق ئاغرىقىدىن ئۆلمەيدۇ، چۈنكى قورساق ئاغرىقىغا دۇچار بولغان ئادەم ئۇنى يېسە ساقىيىدۇ. بۇ ماقال «ھەر ئىشنىڭ ئالدىنى ئېلىش لازىم» دېگەن مەنىدە ئېيتىلىدۇ.

اُكُرْ ügür تېرىق. بۇ سۆز تۈركچىدۇر. ئوغۇزلار بۇ سۆزنى بىلمەيدۇ.// 75 I

اُكُرْ ügür: ياغْ اُكُرِي *yaoq ügüri* —— كۇنجۇت. ئوغۇزچە.

اُكْرْ ügür ئۈيۈر، توپ. قوي، كېيىك، تۆگە قاتارلىق تۆت پۇتلۇق ھايۋانلارنىڭ، چىل ۋە كەكلىك قاتارلىق قۇشلارنىڭ توپى.

اَمِرْ əmir تۇتەك، تۇمان. ئوغۇزچە.

اُبُزْ obuz دۆڭ. اُوىْ اُبُزْ *oy obuz* —— ئوي - دۆڭ يەر.

اتِزْ atïz ئېتىز. ئىككى ئېرىق ئارىسىدىكى تېرىلغۇ يەر.

اُجْزْ uquz: اُجْزْ نانْكْ *uquz nəŋ* — ئەرزان نەرسە. خار ۋە پەس كىشىمۇ «اُجْزْ *uquz*» دېيىلىدۇ. بَكْ اَنِى اُجُزْلادِي *bəg ani uquzladi* —— بەگ ئۇنى خارلىدى.

اُذُزْ użuz قوتۇر. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*tilkü øz inigə ürsə użuz bolur* تِلْكُو اُوزْ اِينكَا اُرْسا اُذُزْ بُلُورْ

تۈلكە ئۆز ئىنىگە ئۈرسە، قوتۇر بولار.

بۇ ماقال ئۆز ئېلىدىن، ئۆز ئۇرۇقىدىن ۋە ئۆز شەھىرىدىن تانغان يامان ئادەملەرگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

اذِيز əziz ئەزىز. ادِيز يَر əziz yər --- ئەزىز يەر. باشقا ئەزىز نەرسىلەرمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ادِيز تاغ əziz taq ئەزىز ياكى ئاشقىلى بولمايدىغان تاغ.// 76 I

اغُز aoquz ئوغوز. ئىنەك ياكى قوي تۇغقاندىن كېيىن چىقىدىغان يېڭى سۈت. بۇ سۆزنىڭ ئاخىرقى ھەرپى ئىككى مەخرەج ئارىسىدىكى «زْ» بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدۇ: بۇنى «ر - z» بىلەن يازسىمۇ بولىدۇ.// 39

اغز aoqïz ئېغىز. دەريا، تۇلۇم، كوزا، كۈپ، قۇدۇق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنىڭ ئاغزى.

اغز aoqïz ئېغىز. ئادەم ۋە ھايۋانلارنىڭ ئاغزى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اغزْ يِىسا كُوزْ اياذُورْ aoqïz yəsə kəz uyażur **ئېغىز يېسە، كۆز ئۇيىلار.**

بۇ ماقال بىراۋنىڭ بىرەر نەرسىسىنى يېگەن ياكى ئالغان، ئەمما ئۇنىڭ ھاجىتىدىن چىقالماي خىجالەتتە قالغان كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

اغز ooquz ئوغۇز. تۈرك قەبىلىلىرىدىن بىرى. ئوغۇزلار تۈركمەنلەردۇر. ئۇلار يىگىرمە ئىككى ئۇرۇق بولۇپ، ھەر بىرىنىڭ ئايرىم بەلگىسى ۋە ماللىرىغا باسىدىغان تامغىسى بار. ئۇلار بىر - بىرىنىڭ مېلىنى شۇ تامغىلارغا قاراپ تونۇيدۇ.

بىرىنچىسى ۋە يېتەكچىسى: قِنِقْ kïnik قىنىق. زامانىمىزنىڭ سۇلتانلىرى شۇلاردىندۇر. ماللىرىنىڭ تامغىسى: [tamgha].

ئىككىنچىسى: قَيِغْ kayïq قايىغ. ئۇلارنىڭ تامغىسى: [tamgha].// 77 I

ئۈچىنچىسى: بايُنْدُرْ bayundur بايۇندۇر. ئۇلارنىڭ تامغىسى: [tamgha].

تۆتىنچىسى: اِڤا ïva ئىۋا. ئۇلار «يِڤا yïva يىۋا» دەپمۇ ئاتىلىدۇ. تامغىسى: [tamgha].

بەشىنچىسى: سَلغُرْ saloqur سالغۇر. ئۇلارنىڭ تامغىسى: [tamgha].

ئالتىنچىسى: افشارْ avxar ئاپشار. ئۇلارنىڭ تامغىسى: [tamgha].

يەتتىنچىسى: بَكتلى bəktili بەكتىلى. ئۇلارنىڭ تامغىسى: [tamgha].

سەككىزىنچىسى: بُكدُزْ bügdüz بۇگدۇز. ئۇلارنىڭ تامغىسى: [tamgha].

توققۇزىنچىسى: بَياتْ bayat بايات. ئۇلارنىڭ تامغىسى: [tamgha].

ئونىنچىسى: يَزْغرْ yazoqïr يازغىر. ئۇلارنىڭ تامغىسى: [tamgha].

ئون بىرىنچىسى: اَيْمُرْ əymür — ئەيمۇر. ئۇلارنىڭ تامغىسى: ⚘ .

ئون ئىككىنچىسى: قَـــرا بُلُــكْ kara bəlük — قارا بۆلۈك. ئۇلارنىڭ تامغىسى: ⌓▭ .

ئون ئۈچىنچىسى: اَلْقـــا بُلُـــكْ alka bəlük — ئالقا 78 I// بۆلۈك. ئۇلارنىڭ تامغىسى: ⚟ .

ئون تۆتىنچىسى: اِكْدِرْ[1] igdir — ئىگدىر. بۇلارنىڭ تامغىسى: ⚡ .

ئون بەشىنچىسى: اُرَكِرْ ürəgir — ئۈرەگىر. بۇلار «يُرَكِــرْ yürəgir — يۈرەگىر» دەپمۇ ئاتىلىدۇ. ئۇلارنىڭ تامغىسى: ⋧ .

ئون ئالتىنچىسى: تُوتِرْقا tutïrka — تۇتىرقا. ئۇلارنىڭ تامغىسى: ٧٨ .

ئون يەتتىنچىسى: اُولايُــنْـــدْلُغْ ulayundluq — ئۇلايۇندلۇغ. ئۇلارنىڭ تامغىسى: ≚ .

ئون سەككىزىنچىسى: تُـــوكر tügər — تۈگەر. بۇ سۆز بەزىدە «و ــ ۋاۋ» ھەرپى تاشلىنىپ، «تُكَرْ» شەكلىدىمۇ يېزىلىدۇ. ئۇلارنىڭ تامغىسى: ١٧ 40 // .

ئون توققۇزىنچىسى: بَجَنَكْ pəqənək — پەچەنەك. ئۇلارنىڭ تامغىسى: اصـ .

يىگىرمىنچىسى: جُوُلْدَرْ quwuldar — چۇۋۇلدار. ئۇلارنىڭ تامغىسى: ⌓ 79 I// .

يىگىرمە بىرىنچىسى: جَبْنِي qəbni — چەبنى. ئۇلارنىڭ تامغىسى: ⟵ .

يىگىرمە ئىككىنچىسى: جَرُقْلُغْ qarukluq — چارۇقلۇغ. بۇلارنىڭ سانى ئاز، تامغىسى نامەلۇم.

مەھمۇد ئېيتىدۇكى، كىشىلەر بۇ قەبىلىنىڭ ئۇرۇقلىرىنى بىلىشكە موھتاج بولغاچقا، مەن بۇلارنى بىرمۇ بىر يېزىپ چىقتىم. بۇ تامغىلار ئۇلارنىڭ ئات ـ ئۇلاغ ۋە ماللىرىنىڭ بەلگىسى بولۇپ، ئارىلىشىپ كەتسە، شۇ بەلگىلەرگە قاراپ تونۇۋالىدۇ.

يۇقىرىدا ساناپ ئۆتكەنلىرىم ئوغۇزلارنىڭ تۈپ ئۇرۇقلىرىدۇر. بۇ ئۇرۇقلارنىڭ يەنە بىرمۇنچە ئايماقلىرى بار. گەپنى قىسقا قىلىش ئۈچۈن، ئۇلارنى ئېيتىپ ئولتۇرمىدىم. بۇ ئېيتىلغان ئۇرۇقلارنىڭ نامىلىرى ئۇلارنى قۇرغان ئەڭ قەدىمكى

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا « اكَــدِرْ » شەكلىدە «د» ھەرپىگە ھەم كەسرە ھەم فەتھە قويۇپ يېزىلغان. بىز بىسىم ئاتالايىنىڭ ئىزاھاتىنى توغرا تېپىپ، بۇ سۆزنى «اِكْدِرْ igdir» دەپ ئالدۇق.

بوۋىلىرىنىڭ ئىسىملىرىدۇر. ئەرەبلەردە بَنُو سَلِيمْ (سەلىم ئوغۇللىرى)، بَنُو خَفَاجَه (خەفاجە ئوغۇللىرى) دەپ يۈرگۈزۈلگىنىدەك، ئۇلارمۇ ئۆز ناملىرىنى قەدىمكى ئاتا - بوۋىلىرىغا قاراپ شۇنداق يۈرگۈزىدۇ.

اُكُز ogüz جەيھۇن ۋە فىراتقا ئوخشاش ھەممە چوڭ ئېقىنلارغا بېرىلگەن نام. بۇ سۆز يالغۇز قوللىنىلغاندا، ئوغۇزلارچە «بَنَاكَت banagit — بەنەگىت» دەرياسى دېگەن ئۇقۇمنى ئاڭلىتىدۇ. چۈنكى، ئۇلارنىڭ شەھەرلىرى شۇ دەريا قىرغاقلىرىغا جايلاشقان؛ ئۇلارنىڭ كۆچمەنلىرىمۇ [80|] شۇ دەريا قىرغاقلىرىدا ياشايدۇ. تۈرك خەلقلىرى ياشايدىغان ئۆلكىلەردىكى باشقا بىرمۇنچە دەريا ۋە ئېقىنلارمۇ «اُكُز oguz» دەپ ئاتىلىدۇ. «اِلا ila — ئىلى» ۋادىسى بىلەن «يَفَنْجْ yavinq — ياپىنچ» ۋادىسى ئارىلىقىدا چېگرىغا جايلاشقان بىر شەھەرگىمۇ «اِيكِي اُكُز iki oguz — ئىككى ئۆگۈز» دەپ نام بېرىلگەن.

اُكُزْ əküz ئۆكۈز. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُكُزْ اَذاقِي بُلْغِنْجا بُزاغُو بَشي بُلْسا يِيكْ

*əküz ażaki boloqinqa buzaoqu baxi bolsa yəg*

ئۆكۈزنىڭ ئايىغى بولغۇچە، موزاينىڭ بېشى بولغان ياخشى.

بۇ ماقال «بېقىندىلىقتىن مۇستەقىللىق ياخشى» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.

اُفُسْ avus مۇم. بۇلغارچە. [41|]

اُولاسْ ulas: اُولاسْ كُوزْ ulaskəz — خۇمار كۆز. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| بُلْنارْ مِيني اُولاسْ كُوزْ | *bulnar məni ulas kəz* | [ئۇۋلار مېنى خۇمار كۆز، |
| قرا مَنكِيزْ قِيزِيل يُوزْ | *kara mənin kizil yüz* | قارا خاللىق قىزىل يۈز، |
| انْدِينْ تَمارْ تُوكال تُوزْ | *andin tamar tügəl tüz* | تامار ئاندىن تۈگەل ئۈز، |
| بُلْنابْ يَنا اُولْ قَحارْ [81|] | *bulnap yana ol kaqar* | ئۇۋلاپ يەنە ئۇ قاچار.] |

قارا مەڭلىك قىزىل يۈزلىرىدىن گۈزەللىك تېمىپ تۇرىدىغان خۇمار كۆز مېنى ئەسىر قىلىدۇ، ئەسىر قىلىدۇ - دە، يەنە قېچىپ كېتىدۇ.

اُپِشْ epüx ئۆپۈشۈش، سۆيۈشۈش.

اتِشْ atïx ئېتىشىش.

اتِشْ atïx ئاتىش. ئەرلەر ئىسمى.

اُتُشْ utux ئۇتۇش. ئەرلەر ئىسمى.

اُتُشْ otüx ئەلىف» يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) ئويۇندا ئۆتۇش. بۇ ئويۇن مۇنداق بولىدۇ: باللار ھالقا شەكلىدە ئولتۇرۇپ، ئارىدىن بىرى يېنىدىكىسىنى تۇرتىدۇ ۋە ئۇنىڭغا «اُتُشْ اُتُشْ *etüx etüx*» دەيدۇ، يەنى «سەنمۇ يېنىڭدىكى بالىنى تۇرت» دەيدۇ. ئۇمۇ شۇنداق قىلىدۇ.// 82 I ھالقىنىڭ تاكى ئاخىرىغىچە شۇنداق داۋام قىلىدۇ.

اتِشْ itix ئىتتىرىشىش. ئىككى ئادەمنىڭ بىر - بىرىنى ئىتتىرىشىشى.

اَجَشْ eqəx ئۆچەكىشىش، بەسلىشىش، باغلىشىش. اُولْ مَنِنْكْ بِرْلا اُجَشْدِي *ol məniŋ birlə eqəxdi* —— ئۇ مېنىڭ بىلەن ئۆچەكەشتى.

ادَشْ adax ئاداش.

ادِشْ idix ئىدىش، قاچا -قۇچا. ياغما، توخسى، يەمەك، ئوغۇز، ئارغۇ تىللىرىدا داس، چۆگۈن ۋە لېگەن - تاۋاقىا ئوخشاش نەرسىلەرمۇ «ئىدىش» دېيىلىدۇ.

ارِشْ arïx ئۆرۈش ~ ئارىش. *arïx arkaq* —— ئۆرۈش - ئارقاق» دەپ قوللىنىلىدۇ.

اُرُشْ urux ئۇرۇش، ئۇرۇشۇش.

اغِشْ aqïx ئۆرلەش، ئېشىش.

اُغُشْ oqux ئۇرۇق - جەمەت.

اُقُشْ uvux ئۇۋاق نەرسە. اُقُشْ اَتْماكْ *uvux ətmək* —— ئۇۋاق نان.// 83 I

اُقُشْ ukux ئۇقۇش، چۈشىنىش. *ukuxluq kixi* —— ئوڭلۇق كىشى، غەرەز ئۇقىدىغان كىشى.

اُوكُوشْ üküx: *üküx naŋ* - كۆپ نەرسە.// 42 ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تيريكْ اَسَنْ بُلْسا تانْكْ اُوكُوشْ كُرُوزْ *tirig əsən bolsa taŋ üküx kerür*

جان ئېسەن بولسا، تاڭ (قالارلىق) ئىشلارنى كۆپ كۆرەر.

ئادەمنىڭ بېشى ئامان بولسا، قىزىق ئىشلارنى كۆپ كۆرىدۇ، دېمەكچى.

اُوكُوشْ eküx: اُوكُوشْ يِلْقِى *eküx yïlkï* —— توسۇن يىلقا.

الِشْ alïx ئېلىش. دەريا ياكى كۆللەردىن سۇ ئاچىدىغان ئېغىز.

الُشْ alux ئالۇش. قەشقەردىكى بىر يېزىنىڭ نامى.

الِـــشْ alïx ئېلىش. قەرزداردىن قەرزنى ئېلىش. الِـــشْ بِرِيـــشْ alïx bərix — ئېلىش - بېرىش، يەنى ئالىدىغاننى ئېلىش، بېرىدىغاننى بېرىش.

اُلُشْ ülüx ئۈلۈش، ئۈق، ئۈنچە، ھەسسە («ش - x» ھەرپى ئەسلىدە «ك - k»دۇر).

اُوْلُــــكْ ülük «اُلُــــشْ ülüx» سۆزىنىڭ ئورنىدىكى سۆز. ئەرەبچىدىمۇ مۇئەننەسنى بىلدۈرىدىغان «ك - k» ھەرپى// «ش - x» ھەرپىگە ئالمىشىدۇ. مەسىلەن: مەجنۇننىڭ «فعَيْناش عَيْناها وَجيدُش جيدُهَا» دېگەن سۆزلىرىدىكى «عَيْناش جيدُش» سۆزلىرى «عَيْناك جيدُك» ئورنىدا قوللىنىلغانغا ئوخشاش.

اُلُــــشْ ulux يېزا، قىشلاق. چىگىلچە. بالاساغۇن بىلەن ئۇنىڭ يېنىدىكى ئارغۇ شەھەرلىرىدە ياشىغۇچى خەلقلەر تىلىدا «ئۈلۈش» شەھەر دېمەكتۇر. شۇڭا، بالاساغۇن شەھىرى «قُوزْ اُولُوشْ kuz ulux»مۇ دېيىلىدۇ.

اُلشْ ülüx ئۈلۈش، ئۈق، ئۈنچە، ھەسسە. خەلق ئارىسىدا ھەسسە ئايرىش. بۇ سۆزنىڭ ئاخىرىدىكى «ش - x» ھەرپى «ك - k» دىن ئالماشقان. ئەرەبچىدىمۇ شۇنداق ئەھۋال بار. مەسىلەن: «رَبُّك وَ تَحْتَك» دېگەن سۆزلەرنى «قدْ جَعَل رَبُّش وَ تَحْتَش سَرِيّاَ» دېگەن ئىبارىدە «رَبُّشْ وَ تَحْتَشْ» دەپ ئوقۇغانغا ئوخشاش.

اجغ aqïq خان مۇكاپاتى. خان منكا اجغ بِرْدي han maŋa aqïq bərdi — خان ماڭا مۇكاپات بەردى.

اجغ aqïq ياخشى ئوزۇقلىنىش. اوزونكني اجغلغ تُــت ozüŋni aqïqlïq tut — ئۆزۈڭنى 85 I ياخشى ئوزۇقلاندۇر، ئۆزۈڭنى ياخشى كۈت.//

اجغ aqïq ئاچچىق. تەمى ئاچچىق بولغان نەرسىلەر.

اَذغْ ażïq ئېيىق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اقْجي نَجا اَلْ بلْسا اَذغْ اَنْجا يُولْ بليرْ avqï nəqə al bilsə ażïq anqa yol bilir

ئوۋچى قانچە ھىيلە بىلسە، ئېيىقمۇ شۇنچە يول بىلىدۇ.

---

مۇئەننەس — ئايالالار سىيغىسى.

بۇ ماقال ئىككى تەجرىبىلىك كىشى بىر - بىرىنىڭ يېنىغا چۈشۈپ قالغاندا ئېيتىلىدۇ.

اذغ aẓïq مەستلىكى يېشىلگەن، [43]// هوشيار كىشى. [illegible] aẓïq asrük — مەست ۋە هوشيار.

اَذْغْ aẓïq ئازىغ. بىرىنىڭ يۇرتىنىڭ نامى[1].

اَذْغْ oẓuq ئويغاق. [illegible] oẓuq ər — ئويغاق ئادەم. [illegible] oẓuq kөŋüllüg ər — هوشيار ئادەم، سەزگۈر ئادەم.

اَرِغْ arïq چېدىر يوپۇقى. بارسغانچە.

اَرْغْ arïq ئېرىق، پاكىز. اَرغْ نانْكْ arïq naŋ — ئېرىق نەرسە.// 86 I

اَرْغْ uruq ئۇرۇق. يەرگە چېچىلغان دانمۇ «[illegible]» دېيىلىدۇ. [illegible] uruq əkti ئۇرۇق چاچتى. يېقىن تۇغقانلارمۇ شۇنىڭغا ئوخشىتىلىپ «[illegible] uruq tarïq ئۇرۇق - تۇغقان» دېيىلىدۇ.

اَزِغْ azïq ئېزىق. هايۋاننىڭ مەرگەن چىشى.

اَسِغْ asïq ئاسىق، پايدا، نەپ.

اُسْغْ osuq ئەپ، ئۇسۇل، يول. [illegible] bu ixosuqï mundaq — بۇ ئىشنىڭ ئېپى مۇنداق.

اَلِغْ alïq هەر نەرسىنىڭ يامىنى، ئەسكىسى. ئوغۇزچە ۋە قىپچاقچە.

اُلْغْ uluq ئۇلۇغ. هەر نەرسىنىڭ چوڭى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اُلْغْ لُوقْغْ بُلْسا سَنْ اذْكُو قِلِيْنْ — uluqlukuq bulsa sən əẓgü kïlïn

بَلْغِيلْ كشيكْ بَكْلارْ قتنْ يَخْشى اُولانْ — boloïl kixig bəglər katïn yahxï ulan

[ ئۇلۇغلۇققا ئېرىشسەڭ، ياخشى قىلىقلىق بول،

بەگلەرنىڭ قېشىدا كىشىلەرگە ئۇزۇلدۇرمەي ياخشىلىق قىلغۇچى بول.] // 87 I

---

[1] كېيىنكى تەكشۈرۈشلەر مەھمۇد كاشغەرىي «اسْمُ قَرْيَةٍ لنا ــــ بىزنىڭ يۇرتىنىڭ نامى» دەپ شەرھلىگەن «اذغْ» (ئازىق) يېزىسى ئوپال يېزا بازىرىنىڭ غەربىي شىمالىدىكى هازىرمۇ «ئازىق» دەپ ئاتىلىۋاتقان كەنت ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىدى.

مەرتىۋە ۋە ئۇلۇغلۇقتا ئېرىشكەن هامان خۇلقۇڭنى تېخىمۇ ياخشىلا، بەگلەر ئالدىدا باشقىلار ئۈچۈن دائىم ياخشىلىق قىلغۇچى كىشى بول.

الغ ïlïɣ ئىللىق، ئىلمان. ïlïɣ suv — ئىللىق سۇ. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «يلغ yïlïɣ».

اجُق aquk ئوچۇق. شۇنىڭدىن ئېلىنىپ «اجُق قُپُغ aquk kapuɣ» — ئوچۇق قوۋۇق» دېيىلىدۇ. ئاسمان بۇلۇتسىز بولسا، «اجُق كُوك aquk kok» دېيىلىدۇ: ئېنىق ۋە روشەن ئىش «اجُقْ ايشْ aquk ix» دېيىلىدۇ.

اُجَقْ oqak ئوچاق.

اجق aqïk چوڭ ئاكا. خاقانىيلىكلەر چوڭ ئاكىسىنى «اجقم aqïkïm» دەپ چاقىرىدۇ. «ق — k» هەرپى پەقەت بىرىنچى شەخس قوشۇمچىسى «م — m» بىلەنلا قوشۇلۇپ كېلىدۇ. ئىككىنچى شەخسكە «اَجقنْكْ aqïkïŋ» دېيىلمەيدۇ.[44]

اذقْ ażak ئاياغ، پۇت.

اذُق ażuk: «اذُقْ بَاشدَا ażuk naŋ» تونۇش ئەمەس نەرسە. «اذُق» سۆزىنىڭ ئەسلى «بۇزۇق، ئۆزگىرىشچان» دېگەن مەنىلەردىكى «اغدُق aɣduk» بولۇپ، بۇ سۆز «انينْ مَنكزي اغدي anïŋ maŋzi aɣdi» — ئۇنىڭ چىرايى ئۆزگەردى» دېگەن جۈملىدىكى «اغدي aɣdi» سۆزىدىن ئېلىنغان، يېنىكلىتىش ئۈچۈن «غ — ɣ» هەرپى چۈشۈرۈپ قالدۇرۇلغان.[88 1]

اُذقْ użïk: اُذقْ اَرْ użïk ar — ئۇيقۇ باسقان ئادەم.

اذق ïżuk قۇتلۇق ۋە مۇبارەك نەرسە، ئىرىملىق نەرسە. ئۆز ئىختىيارىغا قويۇپ بېرىلگەن مال «اذق ïżuk» دېيىلىدۇ. ئۇنىڭغا يۈك ئارتىلمايدۇ، ئۇنىڭ سۈتى سېغىلمايدۇ، يۇڭى قىرقىلمايدۇ، ئىگىسى ئۇنى بىرەر نەرسىگە ئاتاپ ساقلايدۇ.

اذُقْ ïżuk: اذُقْ تاغْ ïżuk taɣ — ئۆتكىلى بولمايدىغان تاغ.

اَرقْ arïk ئېرىق، ئۆستەڭ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اغيلْ دا اُغلاقْ تُغْسا ارقْ دا اُوتي اُونارْ aɣïlda oɣlak tuɣsa arïkda otï ünar

ئېغىلدا ئوغلاق تۇغۇلسا، ئېرىقتا ئوتى ئۈنەر.

بۇ ماقال «ئوزۇق ياكى رىزىق ئۈچۈن ئارتۇقچە قايغۇرۇشنىڭ ئورنى يوق» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.

اَرُقْ aruk: اَرُقْ اَرْ *ar aruk* — ھارغىن ئادەم. بۇ سۆز باشقىلارغىمۇ شۇ مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ. اَرْقْ تُرُقْ *aruk turuk* — ئارۇق تۇرۇق. پەرغانە بىلەن قەشقەر ئارىسىدىكى بىر داۋاننىڭ نامى.// 89 I

اَرُقْ aruk ئورۇق، جۇدەك. ئوغۇزچە ۋە قىپچاقچە.

اُرُقْ uruk ئارغامچا.

اَزُقْ azuk: اَزُقْ اُوقْ *azuk ok* — ئازغان ئوق. نەدىن ۋە كىم تەرىپىدىن ئېتىلغانلىقى نامەلۇم ئوق.

اَزُقْ azuk: اَزُقْ مُنُقْ *azuk munk* — ئازغان - تازغان.

اَزَقْ azak ئازاق. ئوغۇز بەگلىرىدىن بىر چوڭىنىڭ ئىسمى.

اَزُقْ azuk ئوزۇق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

سَرْتْ نِنْكْ اَزُقِى ارِغْ بُلْسا يُولْ اُوزا يِيرْ *sartnïŋ azukï arïɣ bolsa yol üzə yər*

سودىگەرنىڭ ئوزۇقى ئېرىغ بولسا، يول ئۈستىدە يەر.

بۇ ماقال ئۆزىنى پاك ۋە توغرا ھېسابلاپ مەيدىسىگە ئۇرىدىغان كىشىلەرگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

اُزَقْ uzak ئۇزاق. بىرەر ئىش ئارقىغا سۈرۈلۈپ كەتسە «اُزَقْ اِيشْ *uzak ix*» دېيىلگىنىدەك، بىر يەرگە ئەۋەتىلگەن كىشى كېچىكسە، «يَلاوَجْ اُزَقْ بَرْدِي *yalawaq uzak bardï* — ئەلچى ھايال بولدى» دېيىلىدۇ.

اُزُقْ ozuk: اُزُقْ اَتْ *ozuk at* — ئوزار ئات، بەيگە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىشلاردا باشقا ئاتلاردىن ئۆتۈپ كېتىدىغان ئات.// 90 I

اَشَقْ axak تۆۋەن، پەس. ئوغۇزچە.

اَشُقْ axuk ئوشۇق. ئادەم ۋە ھايۋان ئوشۇقى.// 45

اُشَقْ uxak ئۇششاق. اُشَقْ نَنْكْ *uxak nəŋ* — ئۇششاق نەرسە. شۇنىڭدىن ئېلىنىپ، كىچىك باللار «اُشَقْ اُغْلانْ *uxak oɣlan*»، ئۇۋاق ئوتۇن «اُشَقْ اُوتُنْ *uxak otuŋ*» دېيىلىدۇ. بۇ سۆز كۆپلۈككىلا ئىشلىتىلىدۇ.

اُشُقْ axuk تۆمۈر قالپاق، دۇبۇلغا. بۇ سۆزدىكى «ا - ئەلىف» ھەرپى «ى - يا» ئورنىغا

كەلگەن. ئەرەبچىدىمۇ بەزى سۆزلەر شۇنداق. مەسىلەن: «الْمعىّ و بنمعىّ» غا ئوخشاش.

اُغُقْ ooquk ئۆتۈك ياكى مەسىنىڭ ئۈستىدىن كىيىلىدىغان تېرە پايپاق، يەختە ~ دەكتە.

اِڤِكْ ïvïk تاغ ئۆچكىسى. چۆل ۋە تاشلىق جايلاردا ياشايدىغان بىر خىل كېيىك.

اَلُقْ aluk: اَلُقْ اَرْ *aluk ər* —— تاقىر باش ئادەم. ئوغۇزچە.

اُولُقْ oluk ئولاق. كۆتەكتىن ئويۇپ ياسىلىپ، ئات — ئۇلاغ سۇغىرىش ۋە ئۈزۈم شىرنىسى سوۋۇتۇشتا ئىشلىتىلىدىغان ئولاق.

اُلُقْ uluk: اُلُقْ تُونْ *uluk ton* —— كونىرىغان تون. كونىراپ// [91 I] كەتكەن ھەرقانداق نەرسە «اُلُقْ *uluk*» دېيىلىدۇ.

اُلُقْ oluk ئولاق، قولۋاق، قېيىق. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى يۇقىرىدىكى سۆز بىلەن بىر.*

اُلُقْ uluk ئاتنىڭ ئۇچىسى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُلُقْ يَغرِي اُغُولْ قا قَلِيرْ *uluk yaqïrï ooqulka kalïr*

ئۇچا يېغىرى ئوغۇلغا قالار.

چۈنكى، ئۇگە ۋە سىغىرلار شۇ يەرگە جايلاشقانلىقتىن، ئۇ يەردىكى يېغىر ئاسان ساقايمايدۇ.

الِقْ alïk ئۇچار قاناتلار تۇمشۇقى. ئوغۇزچە.

اُنُقْ anuk: اُنُقْ نَانكْ *anuk nəŋ* —— تەييار نەرسە. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُنُقْ اُتْرُ تُتْسا يوقّا سانْماسْ *anuk utru tutsa yokka sanmas*

تەييار (بارى) ئالدىغا قويۇلسا، يوققا سانالماس.

بۇ ماقال ئۆي ئىگىسىنىڭ مېھمانىنى بار نەرسىسى بىلەن كۈتۈشى لازىملىقىغا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

اِبَكْ əpək باللار تىلىدا «نان» دېمەكتۇر.

اِتَكْ ətək ئېتەك.// [92 I]

اِتُكْ ətük ئۆتۈك.

---

* بۇ يەردە «يۇقىرىدىكى» دەپ «اُولُقْ *oluk* — ئولاق» سۆزى نەزەردە تۇتۇلىدۇ.

اُوتُكْ ɵtük هېكايە، چۆچەك؛ ئۆتۈنۈش. بىرەر مەقسەتنى خانغا ئېيتىپ ئۇقتۇرۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. بۇ ئەسلى «بىرەر نەرسىنى هېكايە قىلىش» دېگەن مەنىدىكى سۆز.

اُتُكْ ɵtük ئۆتۈگ ~ ئۆتۈك. ئىچ ئۆتۈش ۋە قۇسۇش كېسىلى. انكارْ اُتُوكْ تُتّى *aŋar ɵtük tutti* — ئاڭا ئۆتۈگ كېسىلى تەگدى.

اُتُكْ ütük دەزمال. هاندۇۋا شەكلىدە بولىدىغان بىر پارچە تۆمۈر. كىيىمنىڭ چاكلىرىنى تۈزلەش ئۈچۈن ئۇنى قىزىتىپ باسىدۇ.

اِجُكْ iqük ئىچىك ~ ئۈچۈك، بۇلغۇن. سۆسەر ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنىڭ تېرىسىدىن تىكىلگەن جۇۋا.// 46

اُذِيكْ üzik ئۈدۈك، كۆيۈك. ئىشق - مۇھەببەتنىڭ قوزغىلىشى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اُذِيكْ مِنِى قُمتّى | *üzik məni kumitti* | [ئۈدۈك (سۆيگۈ) مېنى هاياجانغا سالدى، |
| سَقِنْجْ مَنكا يُمتّى | *sakinq maŋa yumitti* | قايغۇ ماڭا توپلاندى، |
| كُونْكْلُومْ انكارْ امتّى | *kɵŋlüm aŋar əmitti* | كۆڭلۈم ئۇنىڭغا تەلپۈندى، |
| يُوزُمْ مَنكْ سَرْغَرُورْ | *yüzüm məniŋ sarqarur*// 93 I | يۈزۈم مېنىڭ سارغىيار.] |

يارغا بولغان ئىشق - مۇھەببىتىم مېنى هاياجانغا سالدى، قايغۇ - ئەلەملەر ماڭا توپلاندى، كۆڭلۈم ھەمىشە يارغا ئىنتىلىدۇ، شۇڭا مېنىڭ يۈزۈم سارغايماقتا.

اَرُكْ ərük شاپتۇل، ئۆرۈك ۋە قارىئۆرۈككە ئوخشاش مېۋىلەرنىڭ ئومۇمىي نامى. بۇ مېۋىلەر بىرەر سۈپەت بىلەن ئايرىپ ئېيتىلىدۇ: تُولُكْ اَرُكْ *tülüq ərük* — شاپتۇل، سارِغْ ارُكْ *sarïq ərük* — ئۆرۈك، قرا ارُكْ *kara ərük* — قارىئۆرۈك.

اُرُكْ ɵrük ئۆرۈك. اُرُكْ سَجْ *ɵrük saq* — ئۆرۈك (ئۆرۈمە) چاچ.

اُرُكْ ürük بىر يەردە مەلۇم مۇددەت تۇرۇپ قېلىش. سُو اُونْ كُونْ اُرُكْ بُلْدِي *sü on kün ürük boldi* — قوشۇن بىر جايدا ئون كۈن تۇرۇپ قالدى، يەنى قوزغالمىدى،// 94 I ئۆرۈش قىلمىدى. بىرەر بەگ ياكى قەبىلە بىر يەردە تۇرۇپ قالسىمۇ، شۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

ارِكْ irik: ارِكْ نانْكْ *irik nəŋ* — چىرىك نەرسە. ارِكْ اُتُونْكْ *irik otuŋ* —

چىرىك ئوتۇن.

ارك ərik: ارك ناڭ ərik nəŋ — ئېرىيدىغان نەرسە، ياغ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئېرىيدىغان نەرسە. توڭلىغاندىن كېيىن ئېرىيدىغان ھەرقانداق نەرسە «ارك ناڭ ərik nəŋ» دېيىلىدۇ.

ارُك ərük يېرىق. تام ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەردىكى يېرىق.
ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كُنْدا ارُكْ يُقْ بَكْدا قيقْ يُقْ — *kündə ərük yok bəgdə kīyik yok*

كۈندە يېرىق يوق، بەگدە يېنىۋېلىش يوق.

بۇ ماقال بەگلەرنى ئۆز سۆزىدىن قايتماسلىقتا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

ارُكْ ərük تېرە ئاشلىغۇچ. تَرِي ارُكلادِي *təri ərüklədi* —— تېرە ئاشلىدى.

ارك ərik: ارك يِلقي *ərik yïlkï* يورغا يىلقا. ئويناق ئاتمۇ «ارك ات *ərik at*» دېيىلىدۇ. ئوغۇزلار بۇنى بىلمەيدۇ.

95 I

ارك ərik: ارك ار *ərik ər* — ئىشچان، يۈرەكلىك ئادەم. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَرِكْ ايرِنِ ياغْليغْ اَرْمَكُو باشِ قانْليغْ

*ərik ərini yaɣlïɣ ərməgü baxï kanlïɣ*

ئىشچاننىڭ ئېرنى ياغلىق، ھورۇننىڭ بېشى قانلىق.

ئىشچان ئادەم تىرىشىپ ئىشلەپ، ياخشى تاماقلارنى، سېمىز گۆشلەرنى كۆپ تېپىپ يېگەچكە، كالپۇكى ياغلىشىدۇ؛ ھورۇن ئادەم ئۆزىنىڭ ئېرىنچەكلىكىدىن ئىشتىن قېچىپ، تاياق يەپ بېشىنى قانىتىدۇ. بۇ ماقال ھورۇنلۇقنى تاشلاپ ئىشچان بولۇشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

ارك irik: ارك ناڭ *irik nəŋ* يىرىك نەرسە. تاز ۋە قوتۇر باشمۇ «ارك باش *irik baš*» دېيىلىدۇ.

ازك əzik تېرىدىكى ئۇزۇنچاق تىرناق ئىزى.

ازُك özük خوتۇنلارغا بېرىلگەن لەقەم. ساپ ئالتۇندەك ئاق كۆڭۈل خوتۇن «التون ازك *altun özük*» دېيىلىدۇ. بەدىنى مەرۋايىتتەك پاكىز بولغان خوتۇن «ارتني ازك *ərtini özük*» دېيىلىدۇ. چۈنكى، مەرۋايىتنىڭ چوڭى «ارديني *ərdini*» دەپ

ئاتىلىدۇ. بۇ سۆزدىكى «د – d» ھەرپى «ت – t» ھەرپى بىلەن ئالماشقان. بۇ لەقەم چىگىل// 96 I خوتۇنلىرى ئۈچۈن قويۇلغان. بۇ سۆز ئەسلىدە «ئۆزى» دېگەن مەنىدىكى «اُوزْ øz» سۆزىدىن ئېلىنغان، سۆزنىڭ ئاخىرىدىكى «ك – k» ھەرپى شۇ نەرسىنىڭ ئۆزىلا ئىكەنلىكىنى بىلدۈرۈشكە خىزمەت قىلىدۇ. مەسىلەن: اَلْ اَرْنِى اُكْ كَلْدُرْ ol ərni øk kəldür — ئۇ ئادەمنىڭ ئۆزىنىلا كەلتۈر، دېگەنگە ئوخشاش. قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدىغان سۆزلەر بىلەن تەركىبىدە «ق – ḳ» ۋە «غ – ɑ» تاۋۇشلىرى بولغان سۆزلەردە «øk» ئورنىغا «oḳ» ئىشلىتىلىدۇ.

اُزْكْ üzük ئويۇلۇپ كېتىپ كۆل بولۇپ قالغان يەر. دەريالاردىن بۆلۈنۈپ چىققان قولتۇقلارغىمۇ «اُزُكْ سُوڤْ üzük suv» دېيىلىدۇ.

اُزَكْ øzək ئۆزەك، گۈرەن تومۇرى. مۇھەممەد پەيغەمبەرنىڭ «مَازَالَتْ اُكْلَةُ خَيْبَرَ تُعاوِدُنِى فِى كُلِّ عام حتَّى كانَ هذَا اَوانُ قَطْعَ اَبْهُرِى» دېگەن ھەدىستىكى «اَبْهُـرْ» سۆزى ئەنە شۇنداق مەنىدە كەلگەن.

اُزْكْ üzük بوغۇم، ھىجا. بِتِكْ اُزُكْلادِى bitik üzüklədi — كىتابنى ھەجىلىدى. ھىجا ھەرپلىرىنىڭ ھەر بىرىمۇ «اُزُكْ üzük» دېيىلىدۇ. «ز» ھەرپى ئىككى مەخرەج ئوتتۇرىسىدا تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. بُو نَا اُزُكْ اُلْ bu nə üzük ol — بۇ قانداق ھەرپ؟// 97 I

اسكْ isik: اسكْ يرْ isik yər — قاغجىراپ ياتقان دالا.

اسكْ isig ئىسسىق. اسكْ نانْكْ isig nəŋ — ئىسسىق نەرسە. اسكْ كُونْ isig kün — ئىسسىق كۈن.

اشُكْ əxük يېپىنچا.

اشُـــكْ əxük كۆشۈك، يوپۇق. خانلار ۋە بەگلەر ئۆلگەندە، ئۇلارنىڭ قەبرىلىرى ئۈستىگە يېپىلىپ، كېيىن كەمبەغەللەرگە ئۈلەشتۈرۈپ بېرىلىدىغان يىپەك يوپۇق.

اُشكْ üxik ئۇششۇك. مېۋىلەرنى ئۇششۇتۇۋېتىدىغان سوغۇق.

الكْ əlik ئىلىك، قول.// 48 انْكْ الكْ oŋ əlik — ئوڭ قول. ئوغۇزلار بۇنى «سَاغْ الكْ saɑ əlik» دەيدۇ. سول قولنى تۈرك خەلقلىرىنىڭ ھەممىسى «سُـولْ اَلـكْ sol əlik» دەيدۇ.

اُولُكْ ølüg ئۆلۈك.

اُولُكْ ülük («ا» ئەلىف» يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) ئۈلۈش، ئوق، ھەسسە، ئونچە.

الكْ ilik ئىلىك. ئوغۇزچە. باشقا تۈرك خەلقلىرى «يِلكْ yilik» [98 I] دەيدۇ. ئوغۇزچىدىكى «ا ـ ئەلىف» ھەرپى «ى ـ يا» دىن ئۆزگەرگەن.

امكْ əmik ئېمىك ~ ئەمچەك. ئەرلەرنىڭ ئەمچىكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

امكْ əmik: امكْ كُـونْ əmik kün ـــ ئىللىق كۈن. سوغۇقتىن كېيىن ئىسسىغان، لېكىن ھاراريتى يۇقىرى بولمىغان نەرسىلەرمۇ «امكْ əmik» دېيىلىدۇ.

انُكْ ənük ئارسلان (شىر) بالىسى. سىرتلان (يال بۆرە). بۆرە ۋە ئىتنىڭ كۈچۈكلىرىمۇ «انُكْ ənük» دېيىلىدۇ.

انُكْ ənük: كرِتْلكْ انُكي kiritlik ənüki ـــ ئاچقۇچ چىشلىرى.

ابُلْ opal[1] ئوپال. بىرنىڭ يۇرتىنىڭ نامى. [99 I]

اتلْ ətil ئېدىل (ۋولگا). قىپچاق ئېلىدىكى بىر دەريانىڭ نامى. بۇ دەريا بۇلغار (كاسپىي) دېڭىزىغا قۇيۇلىدۇ: بىر تارمىقى رۇس ئېلىدىن ئېقىپ كېلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اتلْ سُفى اقا تُرُورْ | ətil suvī aḳa turur | [ئېدىل سۈيى ئېقىپ تۇرار، |
| قيا تُبى ققا تُرُور | ḳaya tüpi ḳaḳa turur | قىيالارنىڭ تۈۋىگە سوقۇپ تۇرار، |
| بَليقْ تَلِيْم بَقا تُرُورْ | balīḳ təlim baḳa turur | بېلىق، پاقا تولۇپ تۇرار، |
| كُولُنْكْ تقى كُشرُرْ | kəlüŋ taḳī küxərür | كۆلچەك تېخى تېشىپ تۇرار.] |

ئېدىل دەرياسى تاغ قىيالىرىغا ئۇرۇلۇپ ئاقماقتا، دەريا سۈيىنىڭ تېشىشىدىن پەيدا بولغان كۆلچەكلەردە بېلىق ۋە پاقىلار كۆپەيمەكتە.

اغلْ aoḳīl ئېغىل. ئوغۇزلار قوينىڭ قىغىنىمۇ «اَغلْ aoḳīl» [100 I] دەيدۇ. بۇ ئىككى چۈشەنچە بىر ـ بىرگە يېقىن بولغانلىقتىن شۇنداق بولغان. بۇ ئەرەبلەرنىڭ يامغۇرنىمۇ، بۇلۇتنىمۇ «سَماء» دېگىنىگە ئوخشايدۇ.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ ھەرىكىسى ئېنىق ئەمەس. «ا ـ ئەلىف» بىلەن «ب» ئوتتۇرىسىدىكى زەممىنى بروككېلمان ھەم بېسىم ئاتالاي «ب»غا تارتىپ، «abul» دەپ ئوقۇغان. بىزچە «ا ـ ئەلىف»قا تارتىپ، «opal» دەپ ئوقۇش توغرا. چۈنكى، مەھمۇد كاشغەري بۇ سۆزگە « إسْمُ قَرْيَةٍ لَنا ـــ بىزنىڭ يۇرتىمىزنىڭ نامى» دەپ ئىزاھ بەرگەن. مەھمۇد كاشغەري «بىزنىڭ يۇرت» دەپ ئالاھىدە تەكىتلىگەن بۇ چوڭ يېزا قەشقەر ھېيىتگاھتىن تۈز سىزىق بويىچە تەخمىنەن 42 كىلومېتىرچە غەربىي جەنۇب تەرەپتە بولۇپ، ھازىرغىچە «opal» دەپ ئاتىلىپ كەلمەكتە.

اُغْــلْ ooqul ئوغۇل. ئۆز ئوغلى بولمىغان ھەرقانداق ئەركەك بالىمۇ «اُغْــلْ oqul» دېيىلىدۇ. بُو اُغُلْ نا تــيرْ bu oqul nə tər — بۇ ئوغۇل نېمە دەيدۇ؟ قائىدىگە خىلاپ ھالدا، «ئەر» سۆزىنىڭ كۆپلۈكى «ارَنْ» ərən شەكلىدە قوللىنىلغىنىدەك، «اُغْــلْ» oqul» سۆزىنىڭ كۆپلۈكىمۇ «اُغْــلانْ» oqlan» بولۇپ قالغان. ئەسلىدە «اُغْلارْ» oqullar» بولۇشى كېرەك ئىدى. «ərən» ۋە «oqlan» سۆزلىرى بىرلىك ئورنىدىمۇ قوللىنىلىدۇ.

اُكلْ økil كۆپ. قىيچاقچە. اُكلْ كشى økil kixi — كۆپ كىشى.

امُلْ amul قىمىرلىماي جىم تۇرغان نەرسە. شۇنىڭدىن ئېلىنىپ، يۇمشاق تەبىئەتلىك ياۋاش ئادەممۇ «اَمُلْ amul» دېيىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: 49//

قنْجا بَرْدنْكْ ایْ اُغلْ ḳanqa bardïŋ əy oqul [ئەي ئوغۇل، نەگە كەتتىڭ،

اَرْدِنْكْ مُنْدا انْجْ اَمُلْ 101I// ərdiŋ munda inq amul بۇ يەردە تىنچ - خاتىرجەم ئىدىڭ.

اتنْ امْدى سَنْ تونكولْ attïn əmdi sən tüŋül ئەمدى سەن ئاتتىن ئۈمىدىڭنى ئۈز،

قيلدينْ رسا قيلماغو ḳïldïŋ ərsə ḳïlmaqu قىلمايدىغان (ئىش)نى قىلىپ قويدۇڭ.]

بۇرۇن ئۆزىنىڭ قېشىدا تۇرۇپ يامانلاپ كېتىپ، كېيىن تاشلاپ كەتكەن ئېتىنى ئېلىشقا كەلگەن بالىغا كايىپ، ئاتنى بەرمەسلىك ئۈچۈن شۇنداق دېيىلگەن. بۇنىڭ مەنىسى: «مېنىڭ قېشىمدا تىنچ - ئامان، راھەت - پاراغەتتە ئىدىڭ، ھالىڭ ياخشى ئىدى، نېمىشقا مەندىن يۈز ئۆرۈدۈڭ» دېمەكچى.

اُبُمْ øpüm يۇتۇم. بيرْ اُبُمْ مُونْ bir øpüm mün — بىر يۇتۇم شورپا.

اتمْ atïm: اتمْ ارْ atïm ər — ئاتقۇچى ئەر، ئوق ئېتىشقا ئۇستا ئادەم، مەرگەن.

102 I

اُرُمْ orum ئورۇم. بيرْ اُرُمْ اُتْ bir orum ot — بىر ئورۇم ئوت.//

اُزُمْ üzüm ئۈزۈم.

اغمْ aoïm: بيرْ اغمْ يېرْ bir aoïm yər — بىر ئاتلاپلا ئۈستىگە چىققىلى بولىدىغان يەر.

اَقمْ akïm ئېقىم. بيرْ اَقمْ سُوڤْ bir akïm suv — بىر ئېقىم سۇ.

اكمْ əkim: بيرْ اكمْ يــيرْ bir əkim yər — بىر ئېكىم يەر، بىر قېتىمدا تېرىلىپ بولىدىغان يەر.

اُكُمْ ügüm ئۈيۈم، توپ، دۆۋە. بير اُكُمْ يرْماقْ bir ügüm yarmak — بىر دۆۋە يارماق. بۇ

سۆزنىڭ ئاخىرىدىكى «م – $m$» ھەرپى ئورنىغا «ن – $n$» ھەرپىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

الْمْ alïm ئىلىم، ئىلىنىدىغان قەرز. ماقالدا مۇنداق كەلگەن: [103]

اَلِيمْجِي اَرْسْلانْ بِيرِيمْجِي سجْغانْ *alïmqï arslan bərimqi sïqoqan*

ئىلىمچى ئارسلان، بېرىمچى چاشقان.

ھەققىنى تەلەپ قىلىپ ئالغۇچى ھۇجۇم قىلىشتا گويا ئارسلان بولىدۇ. قەرز تۆلىگۈچى قورققانلىقتىن چاشقانغا ئوخشاپ كېتىدۇ.

اُلُمْ əlüm ئۆلۈم.

اتَنْ atan ئاتان، ئاتان تۆگە. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اتَنْ يُوكِى اَشْ بُلْسا اَجْقا اَزْ كُرُنُورْ *atan yüki ax bolsa aqka az kərünür*

ئاتان يۈكى ئاش بولسا، ئاچقا ئاز كۆرۈنەر.

اجُنْ üqün ئۈچۈن. ئىش - ھەرىكەتنىڭ سەۋەبىنى بىلدۈرگۈچى ياردەمچى سۆز. سنڭْ اجُنْ كَلْدمْ *səniŋ üqün kəldim* —— سېنىڭ ئۈچۈن كەلدىم.

اجنْ iqin «ئۆز ئىچىدە، ئۆزئارا» دېگەن مەنىلەردىكى ياردەمچى سۆز. اُلارْ اجنْ ائتشْـدىلارْ *olar iqin aytïxdïlar* —— ئۇلار ئىچىدىكىنى ئېيتىشتى، ئەپلەشتى.

اُذنْ üdün ئۇدۇن. خوتەن شەھىرىنىڭ نامى. خوتەندە ياشىغۇچىلارمۇ «اُذنْ *üdün*» دېيىلىدۇ. [50]

اَذنْ ażïn «باشقا، بۆلەك» دېگەن مەنىلەردىكى سۆز. چىگىلچە.

ارنْ ərən: ارنْ تُوزْ *ərən tüz* —— تارازا (مىزان) يۇلتۇزىنىڭ نامى. ئاي مەنزىللىرىدىن بىرىنىڭ نامى شۇنداق دەپ ئاتىلىدۇ.

ارنْ ərən ئەرلەر. «ئەر» سۆزىنىڭ ئاز ئۇچرايدىغان بىر خىل كۆپلۈك شەكلى. [104]

ارنْ aran («ا ... ئەلىف» قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) ئېغىل، ئاران، قوتان.

ارنْ orən ھەر نەرسىنىڭ ئەسكىسى، يامىنى. ئوغۇزچە. بۇ سۆز پارسچىدىن ئېلىنغانمىكىن دەپ ئويلايمەن. چۈنكى، خاراب بولغان نەرسە پارسچىدا «ويران» دېيىلىدۇ. ئوغۇزلار پارسلار بىلەن كۆپ ئارىلىشىپ تۇرغانلىقتىن، بىرمۇنچە تۈركىي سۆزلەرنى ئۇنتۇپ،

ئورنىغا پارسچە سۆزلەرنى ئىشلىتىدۇ، بۇ سۆزمۇ شۇنداق بولسا كېرەك.

ارِنْ ərin ئېرىن، كالپۇك، لەۋ.

اُزُنْ uzun ئۇزۇن.

اَزُنْ azun (ئىككى مەخرەج ئارىسىدىكى «ز» بىلەن) دۇنيا. بُو اَزُنْ bu azun — بۇ دۇنيا.

اُلْ اَزُنْ ol azun — ئۇ دۇنيا، ئاخىرەت. چىگىلچە.

اَسَنْ əsən ئېسەن. اَسَنْ مُو سَنْ əsən mu sən — ئېسەنمۇسەن؟ بۇ سۆز «ساقلىق، سالامەتلىك» مەنىسىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. اَسَنْدَا اَيْڤَكْ يُوقْ əsənda əvək yok — ئېسەن ئادەمدە ئالدىراش يوق. بۇ ماقال ئىش ـ ھەرىكەتتە ئالدىراڭغۇلۇق قىلماسلىقتا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

105 I

اَسِنْ əsin سەلكىن، يۇمشاق شامال.//

اُشُنْ exün ئۆشنە، دولا.

اَغُنْ aoqan: اَغُنْ اَرْ aoqan ər — خىلق ـ خىلق ئادەم، دىمىغىدا گەپ قىلىدىغان ئادەم. بۇ سۆز ئېيتىلىشتا ۋە مەنىدە ئەرەبچىگە ئوخشايدۇ.

اُغُنْ uoqan ھەر نېمىگە كۈچى يېتىدىغان، ھەممىگە قادىر، قۇدرەتلىك. اُغُنْ تَنْكْرِي uoqan təŋri — قۇدرەتلىك تەڭرى.

اَڤِنْ əvin ئۇرەن، ئۇرۇق.

اَقِنْ akin ئېقىن، سەل. تۇيۇقسىز كەلگەن سەل «مُنْدُزْ اَقِنْ munduz akin» دېيىلىدۇ. بۇ سۆز كېچىسى سەلدەك تۇيۇقسىز كەلگەن قوشۇنغىمۇ ئىشلىتىلىپ «اَقِنْچِي كَلْدِي akinqi kəldi» دېيىلىدۇ.

اَكِنْ əgin دۇمبە، غول، دولا.

اَكِنْ əkin ئېكىنلىك، ئوغۇزچە.

اَكِنْ əgin ئېنى بىر يېرىم غېرىچ، بويى تۆت گەزلىك بىر خىل بۆز. سۇۋار قەبىلىسى شۇنىڭ بىلەن سودا ـ سېتىق قىلىدۇ.

اُكُنْ ügün پۇل ياكى گۈل ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ توپى. 51// بىر يەرگە توپلانغان

توپىمۇ «اُكُنْ تُبْراقْ  *ügün toprak*» دېيىلىدۇ.//[106 I]

اَلِنْ  alïn  پېشانە، ماڭلاي.

الِنْ  alïn  تاغنىڭ دوقىسى.

اُلُنْ  ulun  باشاقسىز ئوق.




اُبُبْ  øpüp  هۆپۈپ. بۇ «اُبْكُكْ  *øpkük*» مۇ دېيىلىدۇ.

أكك  əkək:  أكك اشلارْ  *əkək ixlər*  —— بۆزۈق خوتۇن.

اُكَكْ  ükək  تاۋۇت، ساندۇق.

اُكك  ükək  قاراۋۇل تۇرا. ئۇرۇش ئۇچۇن شەھەر سېپىلى ئۈستىگە سېلىنغان قورۇق تام.

الـــلْ  iləl  خوش، لەببەي. خاقانىيە شېۋىسىدە بەگلەرگە ۋە خانلارغا جاۋاب بەرگەندە ئېيتىلىدىغان سۆز.




اَاتْ  at  ئات، ئىسىم.

اَاتْ  at  لەقەم، ئۇنۋان. بَكْ اَنكارْ اَاتْ بَــرْدِى  *bəg aŋar at bərdi*  — // [107 I] بەگ ئاڭا ئۇنۋان بەردى. قەبىلىنىڭ چوڭلىرى «اَتْلِغْ  *atlïq*» دېيىلىدۇ.

اَاجْ  aq  ئاچ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَاجْ نا يِيماسْ تُقْ نا تِيماسْ  *aq nə yəməs tok nə təməs*

ئاچ نېمە يېمەس، توق نېمە دېمەس.

ئاچ ئالدىغا كەلگەننى يەۋېرىدۇ، توق ئاغزىغا كەلگەننى دەۋېرىدۇ.

اَاذْ aż يىپەك رەخت ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش قول ھۇنەر بۇيۇملىرى. بۇ سۆز بەزىدە قىسقارتىلىپ «اَذْ غ» «ażġ» مۇ دېيىلىدۇ. توغرىسى شۇ. اَذْكُو اذْ ażġü aż — ياخشى ئىشلەنگەن بۇيۇم.

اَاذْ aż ياخشىلىق بەلگىسى، ياخشى كۆڭۈل. اكْلِـــــكْ تُتْرُغِــــــى اَاذْ بُلُــــــورْ iglig tutruqi aż bolur — ئاغرىقنىڭ ۋەسىيىتى ياخشىلىقنىڭ ئالامىتى. بۇ كىسەل ياتقان كىشىنى ۋەسىيەت قىلىشقا دەۋەت قىلىپ ئېيتىلىدىغان ماقال.

اَارْ ar: اَارْ بُرِي ar bөri — سىرتلان (يال بۆرە). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| كُرُبْ نچُكْ قجْمدنْكْ | kөrüp nəqük ķaqmadïŋ | [كۆرۈپ نېچۈك قاچمىدىڭ، |
| يَمَرْ سُفِنْ كَجْمَدنْكْ 108 I// | yamar suvïn kəqmədiŋ | يامار سۈيىن كەچمىدىڭ، |
| تَڤارْنكِي سَجْمَدنْكْ | tavarïŋnï saqmadïŋ | تاۋرىڭنى چاچمىدىڭ، |
| يِسُونْ سَنِي ارْ بُرِي | yəsün səni ar bөri | يېسۇن سېنى يال بۆرە.] |

يېگىلىپ تۇتقۇن قىلىنغان كىشىگە قارىتا ئېيتىلىدۇ: مېنى كۆرۈپلا نېمىشقا قاچمىدىڭ؟ نېمىشقا يامار سۈيىنى كەچمىدىڭ؟ نېمىشقا ماللىرىڭنى چېچىۋېتىپ، جېنىڭنى قۇتۇلدۇرمىدىڭ؟ ئەمدى سېنى سىرتلان يېسۇن.52//

اَارْ ar : اَارْ نَانْكْ ar nəŋ — پور رەڭ نەرسە. گاھىدا قوشۇمچە قوشۇلۇپ «اَرْسَلْ» «arsal»[1] مۇ دېيىلىدۇ.

اَازْ az ئاز. اَازْ نَانْكْ az nəŋ — ئاز نەرسە.

اَازْ az ئەرس، ئاق سۆسەر. بۇ سۆز «س – s» بىلەنمۇ ئېيتىلىدۇ، بۇ توغرا.109 I//

اِازْ iz ئىز. يەردە ۋە تېرىدە ئۇزۇنىسىغا قالغان سىزىق.

اُزْ oz: قِزِلْ اُزْ ķïzïl oz — قىزىلئوز. قەشقەر تاغلىرىدىكى بىر قىشلاق[2].

اَاسْ as ئەرس، ئاق سۆسەر. «ز – z» بىلەنمۇ ئېيتىلىدۇ. چۆرىلەرمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

اَاشْ ax ئاش، غىزا. كۆنەلگۈمۇ «اش – ax» دېيىلىدۇ. ايـقْ اشـــلا ayak axla —

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اَرْسَلْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بېسىم ئاتالايىنىڭ ئىزاھاتىنى توغرا تېپىپ «arsal» دەپ ئالدۇق.

[2] بۇ يېزا قىزىلسۇ ئوبلاستى ئۇلۇغچات ناھىيىسىنىڭ جەنۇبىدا بولۇپ، ھازىر «قىزىلئوي» «ķïzïl oy» دەپ ئاتىلىدۇ.

ئاياقتا ئاش سال.

اغ aoq ئاغ، چاتراق، چات. يوز ات مننك اغدن كچتى yüz at məniŋ aoqdïn kəqti — مېنىڭ چاترىقىمدىن يۈز ئات ئۆتتى. بارماقلارنىڭ ئارىلىقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

اَقْ av ئوۋ. بَكْ اَقْقا جِقْتِى bəg avka qïkti — بەگ ئوۋغا چىقتى.

اُقْ ov ئۆي («... ئەلىف»نى يۇمشىتىپ قىسقا تەلەپپۇز قىلسا، تېخىمۇ چىرايلىق چىقىدۇ).

اَق ak ئاق. ھەر نەرسىنىڭ ئېقى. ئوغۇزچە. باشقا تۈرك قەبىلىلىرى ئاق بوز ئاتنى «اقْ اَتْ ak at — ئاق ئات» دەيدۇ.

اقْ ak: اق سقال ار ak sakal ər — ئاق ساقال ئادەم، چاچ - ساقىلى ئاقارغان
110 I
كىشى. ئوغۇزچە.//

اقْ سايْ ak say ئاقساي. بىر يەرنىڭ نامى.

اقْ تراك ak tərək ئاقتېرەك. ياغما ئېلىدە ... ila — ئىلى» دەرياسىدىكى بىر كېچىك.

الْ al خانلار بايراق قىلىشقا، ئەمەلدارلار ئېگەر قاپلاشقا ئىشلىتىلىدىغان ھال رەڭ يىپەك رەخت. ئاچ قىزىل رەڭمۇ «الْ al — ھال» دېيىلىدۇ.

اَلْ al ھىيلە. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَلِنْ اَرْسْلانْ تُتارْ كُوجِنْ اُيُقْ تُتْماسْ

*alïn arslan tutar küqin uyuk tutmas*

ھىيلە بىلەن ئارسلان تۇتۇلار، كۈچ بىلەن قارانچۇقمۇ تۇتۇلماس.

ھىيلە بىلەن ئارسلاننى تۇتقىلى بولىدۇ، كۈچ بىلەن كۆكتاتلىقتىكى قارانچۇقنىمۇ تۇتقىلى بولمايدۇ. بۇ ماقال كۈچ يەتمىگەندە، ھىيلە - تەدبىر ئىشلىتىشكە دەۋەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ.

الا ala ئالا، پېسە ئادەم. اَلا اَتْ ala at — ئالا ئات. بَكْ خانْقا اَلا بُلْدِي bəg hanka ala boldi بەگ خانغا ئالىلىق قىلدى، ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈپ، دۈشمەن تەرەپكە ئۆتۈپ كەتتى.//

الا ala ئالا. پەرغانىگە يېقىن بىر يايلاقنىڭ نامى. ... ala yïoqaq — ئالا ياغاچ.
111 I
چېگرىدىكى بىر جاينىڭ نامى.//




اىْ ay ئاي. تُولُنْ اىْ *tolun ay* —— تولۇن ئاي.

اىْ ay ئاي. ئوتتۇز كۈندىن ئىبارەت ۋاقىت. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *ķïxķa ạtin kəlsə ķali ķutluq yay* | قِشْقا اِتِنْ كَلْسا قَلى قُتْلُغْ ياىْ |
| *tün kün ķəqə alķinur əżlək bilə ay* | تُنْ كَنْ كجا الْقِنورْ اَذْلكْ بِلا اىْ |

[ قىشقا راسلان كېلىش بىلەن قۇتلۇق ياز،

تۈن - كۈن كېچىپ تۈگەيدۇ زامان بىلەن ئاي.]

قۇتلۇق ياز كېلىشى بىلەنلا قىشقا تەييارلىق قىل، چۈنكى كېچە ۋە كۈندۈزنىڭ ئۆتۈشى بىلەن ئاي ۋە زامانمۇ ئۆتۈپ كېتىدۇ.

بىر ئايلىق ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى ئاينىڭ دەۋر قىلىشى بىلەن ھېسابلانغاچقا، يىلنىڭ ئون ئىككىدىن بىر بۆلىكىمۇ «اىْ *ay* —— ئاي» دېيىلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*ay tolun bolsa ạlkin imləməs* اىْ تُلُونْ بُلْسا اِلكِنْ اِمْلاماسْ

تولۇن ئاي قول بىلەن كۆرسىتىلمەس. //112 I

چۈنكى، ئۇنى كۆزى ئوچۇق ھەممە ئادەم كۆرەلەيدۇ. بۇ ماقال ھەربىر مەشھۇر نەرسىگىمۇ تەمسىل قىلىپ ئېيتىلىدۇ.




اَوُتْ awut ئوچ، ئوچۇم. «اَذُتْ *ażut*» مۇ دېيىلىدۇ.

اُوُتْ uwut ئۇۋات ~ ئۇيات، ھايا. «اُقُتْ *uvut*» مۇ دېيىلىدۇ.

اوتْ əwət توغرا، ماقۇل. «ڤت avət»مۇ دېيىلىدۇ. بۇ يەردىكى ئىككى مەخرەج ئارىسىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان «ڤ - v» ھەرپى ھەرقانداق ئورۇندا «و - w»غا ئالمىشىشى مۇمكىن. خۇددى «پەيغەمبەر» ياكى «ئەلچى» مەنىسىدىكى «يلاوچْ yalawaq» سۆزىنىڭ «يلاڤچْ yalavaq» دەپمۇ تەلەپپۇز قىلىنغىنىدەك. «ياۋا پىياز» دېگەن ئىبارىدىكى «يڤا yava» ۋە «يوا yawa» سۆزلىرىمۇ شۇنداق. سايرام (ئىسپىجاپ) تىلىدا «دەرەخ» مەنىسىدىكى «اوُن awun» سۆزىمۇ شۇنداق. «دانە» مەنىسىدە كېلىدىغان «اوِن əwin» ۋە «اڤِن əvin» سۆزلىرىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش.// 113 I




اُيَزْ öyəz بىر خىل پاشا. ئوغۇزچە.

ايغْ ayïq ئېيىق. ئوغۇز، قىپچاق، ياغما تىللىرىدا «ادغْ ażïq» دېيىلىدۇ.

ايغْ ayïq «نەقەدەر، نېمىدېگەن، نە قاتارلىق» دېگەن مەنىلەردە قوللىنىلىدىغان ياردەمچى سۆز. «ايغْ دَذْكُو ayïq əżgü — نېمىدېگەن ياخشى». «ايغْ يَڤُزْ نَانْكْ ayïq yavuz nəŋ — نېمىدېگەن ياۋۇز نەرسە» دېيىلىدۇ. بۇ سۆز «ياخشى» ۋە «ياۋۇز» دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەرنى تەكىتلەپ كۆرسىتىشكە ئىشلىتىلىدۇ.

ايقْ ayak ئاياق، قاچا. ئوغۇزلار بۇنى بىلمەيدۇ. ئۇلار مۇنداق نەرسىنى «جنقْ qanak» دەيدۇ.

ايَقْ ayak ئاياغ، پۇت. «اذقْ ażak»مۇ دېيىلىدۇ.

ايقْ ayïk ۋەدە.//54 اَنَاكْ مَنْكا اَيِقِي بارْ anïŋ maŋa ayïkï bar — ئۇنىڭ ماڭا ۋەدىسى بار.

أيقْ uyuk بەلگە، قارانچۇق، قارا: شەپە. ئوغۇزچە. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:// 114 I

بَرْدي اَرَنْ قُنُقْ كَرُبْ قُتْقا سُقارْ — bardï ərən konuk kərüp kutka sokar

قلدي يَفُزْ اُيُقْ كَرُبْ اڤْني يقارْ — kaldï yavuz uyuk kərüp əvni yïkar

[مېھمان كەلسە، قۇت دەپ بىلەر ئەرلەر كەتتى،
قارا كۆرسە، ئۆينى چۇۋار پەسلەر قالدى.]

بىر مېھمان كەلسە، ئۇنى بەخت ۋە دۆلەت دەپ بىلىدىغان ئەرلەر ئۆلۈپ كەتتى، چۆلدىكى بىر قارىنى كۆرسە، مېھمان كېلىپ قالمىسۇن دەپ، كىگىز ئۆينى چۇۋۇيدىغان ئەسكىلەر قالدى.

اُيُكْ üyük دۆڭ، تۆپە. يەردىن كۆتۈرۈلۈپ تۇرغان ئېگىزلىك. ئوغۇزچە.

اُيُكْ üyük: اُيُكْ يِيرْ üyük yər — دەسسەش بىلەن پېتىپ قالىدىغان ۋە ئاياغنى تارتىپ چىقىرىش تەس بولغان قۇملۇق، پېتىق يەر.

ايكْ ik يىك. «يِيكْ yik» مۇ دېيىلىدۇ.

115 I

اُيُنْ oyun ئويۇن.//




ايا aya ئالىقان.

اُيا uya ئۇۋا، قۇش ئۇۋىسى، چاڭگا.

اُيا uya قېرىنداش، تۇغقان. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| تَفَرْ اُجُنْ تَنْكَرِي اَذْلَمَذِبْ | *tavar üqün təŋri əżləməżip* |
| اُيا قَدَشْ اُغْلِنِ جِنْلا بُغارْ | *uya kadax oqlīnī qīnla boqar* |

[تاۋار ئۈچۈن تەڭرىنى يادىغا كەلتۈرمەي،
ئۇرۇق - تۇغقىنىنىڭ ئوغلىنى راستتىنلا بوغىدۇ.]

قېرىنداشلار ئارىسىدىكى رەھىمسىزلىكنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: مال ۋە دۇنيا ئۈچۈن تەڭرىدىن تەپ تارتماي، بىر تۇغقاننىڭ بالىسىنىمۇ بوغۇۋېتىدۇ.

## بۇ بابتىكى تۆت ھەرپلىكلەر

ابـــا aba ئاپا، ئانا. ئوغۇزچە. قارلۇق تۈركمەنلىرى بۇ سۆزنى قاتتىق «ب – p» بىلەن تەلەپپۇز قىلىدۇ.// 116 I

ابا aba («ا – ئەلىف» قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) ئېيىق. قىپچاقچە.

ابـــا aba دادا، ئاتا. تۈبۈتچە. بۇ سۆز ئۇلارغا ئەرەبچىدىن قالغان بولسا كېرەك. ئۇلار يەمەندىن تۈرك يۇرتىغا قېچىپ كېلىپ، يەرلىشىپ قالغان «ثابت sabit» نىڭ ئەۋلادى ھېسابلىنىدۇ.

ابا aba: باشى aba baxi – تاغلاردا ئۆسىدىغان، تەرخەمەككە ئوخشايدىغان، پېلىكىدە تىكىنى بار ئوت. تاغلىقلار ئۇنى يەيدۇ.

اِبى abï ئابى. ئەرلەر ئىسمى.

اُبا oba قەبىلە. ئوغۇزچە.

اُبُو upu ئۇپا.

اتا ata ئاتا، دادا.// 55

اتا ata: اَتاساغُونْ atasaqun — تېۋىپ.

اجا əqə ئاچا، ھەدە، ئېگىچە. بۇ سۆز «اغا aqa» مۇ دېيىلىدۇ. بۇ يەردىكى «ج q» ھەرپى «ك – g» دىن ئۆزگەرگەن. پارسچىدىمۇ «جَـرْمْ» نى «كـرْمْ»، «جُنْبَدْ» نى «كُنْبَدْ» دەپ سۆزلىگەنگە ئوخشاش.// 117 I

اجى aqï ياشانغان خوتۇن. بارسغانچە.

اُجا uqa ئۇچا، دۈمبە.

اجى iqi ئاكا. ياشتا چوڭ بولغان ئەر قېرىنداش.

اذُو użu تۆپە، دۆڭ. قۇم دۆۋىسى «قُمْ اذُو kum użu» دېيىلىدۇ. ئارغۇلارنىڭ يۇرتىدىكى بىر شەھەرمۇ «اُذُو كَنْدْ użu kənd — ئۆزۈكەنت» دېيىلىدۇ.

اذُو użu ئۇدا، ئارقا. «مَـنْ انـنـكْ اذُو كلْدمْ mən aniŋ użu kəldim — مەن ئۇنىڭ ئارقىسىدىن كەلدىم.» شۇنىڭدەك «مَـنْ سَـنـكْ اُذُو بَـرْدمْ mən səniŋ użu bardïm — مەن سېنىڭ كەينىڭدىن ماڭدىم، مەن ساڭا

ئەگىشىپ باردىم » دېيىلىدۇ.

اذى iżi ئىگە. اذْمْ نا تيرْ iżim nə tər — ئىگەم نېمە دەر؟ تەڭرىمۇ « ادى iżi» دېيىلىدۇ.

«اِذِمزْ يَرْلِغى iżimiz yarliqi — تەڭرىمىزنىڭ يارلىقى».

ارا ara ئارا. كِشي اَرا كِرْدِمْ kixi ara kirdim — خەلق ئارىسىغا كىردىم.

118 I

ارى ari ھەرە. بۇ سۆز ئەرەبچىگە ئوخشاپ كېتىدۇ. ئەرەبلەر//ھەسەلنى «اري ari» دەيدۇ.

تۈركىي تىلدا بۇ سۆز ھەسەل ھەرىسىنى بىلدۈرىدۇ. چىگىل تۈركلىرى ھەسەلنى

«اَري يَغى ari yaqi — ھەرە يېغى» دەيدۇ.

اُورُو oru ئورا. بۇغداي، چامغۇر ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى ساقلاش ئۈچۈن قېزىلغان ئورا.

اُرِي uri ئۈر - ئۈر، چۈقان، سۈرەن. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُرِي قُبْسا اُغُشْ اَقْلِشُورْ يَغِي كَلْسا اِمْرَمْ تَبْرَشُورْ

*uri kopsa oqux aklixur yaqi kəlsə imrəm təbrəxür*

سۈرەن چىقسا، ئۇرۇق - تۇغقان جەملىشەر، يېغا كەلسە، خەلق توپى تەۋرىشەر.

بىر چۇقان كۆتۈرۈلسە، ئۇرۇق - تۇغقانلار ياردەم بېرىش ئۈچۈن توپلىنىدۇ؛ دۈشمەن كەلسە، خەلق توپى جەڭگە ئاتلىنىدۇ. بۇ ماقال ئىشلاردا سەگەكلىك ۋە ھەمدەملىككە ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

اُرِي uri ئوغۇل بالا، ئەر جەمەت. اُرِي اُوغْلانْ uri oqlan — ئوغۇل بالىلار.

اژُو azu يا، ياكى. ئىككى نەرسىدىن بىرىنى تاللىۋېلىشقا ئىشلىتىلىدىغان ياردەمچى سۆز. اُزُومْ يېكَلْ اژُو قاغُونْ يېكَلْ üzüm yəgil azu kaqun yəgil — 56//ئۈزۈم يېگىن يا قوغۇن يېگىن. بۇ سۆز تەكرار سوراق ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. كَلرْمُسو//سَنْ اژُو 119 I بَرِيرْمُوسَنْ kəlirmusən azu barirmusən — كېلەمسەن يا كېتەمسەن؟

اُزا oza ئوزا، ئوزاقى، ئۆتكەنكى. اُزاقي بِلْكا اَنْچا ايْمِشْ ozaki bilgə anqa aymix — ئۆتكەن ئالىملار شۇنداق دېگەن. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *ərdi oza ərənlər* | ارْدي اُزا ارَنْ لارْ |
| *ərdəm bəgi bilik taq* | ارْدَمْ بَكي بِلِكْ تاغْ |
| *aydi üküx ügütlər* | ايْدي اُكُشْ اُكُتْلارْ |
| *kөŋlüm bolur aŋar saq* | كُنْكُلُمْ بُلُرْ اَنكَرْ ساغْ |

[ئۆتمۈشتە (شۇنداق، ئادەملەر بار ئىدى:
(ئۇلار) تاغدەك بىلىملىك، پەزىلەت ئىگىلىرى ئىدى.
(ئۇلار) نۇرغۇن ئۈگۈت - نەسىھەتلەرنى ئېيتتى،
ئۇنىڭ ئۈچۈن كۆڭلۈم ئېچىلىپ كېتىدۇ.]

بۇرۇنقى زامانلاردا ئىلىم، ھېكمەت ۋە پەزىلەت ئىگىلىرى بار ئىدى. ئۇلار جىق ئۈگۈت - نەسىھەتلەرنى ئېيتقانىدى. بۇ ئۈگۈت - نەسىھەتلەرنى ئەسلىسەم، كۆڭلۈم يايراپ كېتىدۇ.// 120 I

اُزي ozi ئۆزە. ئىككى تاغ ئارىسىدىكى كەڭ يول. چىگىلچە.

اِزي izi ئىسەن. كېلەر يىلدىن كېيىنكى يىل. ارْقِينْ اِزي arkïn izi —— ئىسەن.

اَشو axu رۇشا، قىزىل توپا.

اَغُو aoqu ئوغا، زەھەر.

اغي aoqï يىپەك رەخت. اغجي aoqïqï —— يىپەك رەختلەرنى ساقلىغۇچى، خەزىنىچى.

اڤا ava ئاھ - ئۇھ. ئاھ ئۇرۇشنى بىلدۈرىدىغان ئىملىق. ئەرەبلەرنىڭ «ۋاۋەيلا» دېگەن سۆزىگە ئوخشاش. كىشى بىر يېرى ئاغرىسا، «اڤا اڤا ava ava —— ئاھ - ئۇھ» دەيدۇ.

اُڤا uva بىر خىل غىزانىڭ ئېتى. گۈرۈچ قاينىتىلىپ سوغۇق سۇغا سېلىنىدۇ، كېيىن سۈزۈۋېلىنىپ شېكەر ۋە مۇز سېلىنىدۇ. بۇ غىزا سوغۇقلۇق ئۈچۈن يېيىلىدۇ.

اڤا ïva ئىۋا. ئوغۇزلارنىڭ بىر ئۇرۇقى.

اَقي akï سېخىي، قولى ئوچۇق.

121 I

اقي akï ئاقلانغان، تازا. اقي يعاق akï yaoqak - ماك بولغان، پوستى ئاجرالغان ياڭاق.//

اَكا əgə ئېگىچە، ئاچا، ھەدە. ئوغۇزلار بۇنى «اَزا əzə» دەيدۇ.

اَكا ogə تەجرىبىلىك، ئەقىللىق، كادانڭ. ئاددىي خەلق ئىچىدىن چىققان قېرى سال كىشىلەرگە بېرىلگەن، تېگىنىدىن بىر دەرىجە تۆۋەن ئاتاق. بۇ سۆز مۇنداق كېلىپ چىققان: زۇلقەرنەين چىنغا قاراپ ئىلگىرىلىگەندە، ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشۇش ئۈچۈن تۈرك خاقانى ياشلاردىن تەركىب تاپقان بىر بۆلۈك ئەسكەرنى ئەۋەتىدۇ. خاقانىنىڭ ۋەزىرى:// 57 «سىز زۇلقەرنەينگە ياشلارنىلا ئەۋەتتىڭىز، ئۇلارنىڭ ئىچىدە تەجرىبىلىك،

ياشانغان ئۇرۇش ماھىرلىرىدىن بىرەر ئادەمنىڭ بولۇشى كېرەك ئىدى» دېگەندە، خاقان ياشانغان ۋە تەجرىبىلىك مەنىسىدىكى «اُكـا *øga*» سۆزىنى قوللىنىپ، «ئۆگەنىمۇ؟» دېگەن. ۋەزىر «ھەئە» دەپ جاۋاب بەرگەن. شۇنىڭ بىلەن خاقان ياشانغان، سىنالغان بىر ئادەمنى ئەۋەتكەن. ئۇلار بۇ كېچىسى زۇلقەرنەيىننىڭ ئالدىنقى ئەسكەرلىرىگە ھۇجۇم قىلىپ، ئۇلارنى يەڭگەن. بىر تۈرك ئەسكىرى زۇلقەرنەيىن ئەسكەرلىرىدىن بىرىنى بىر قىلىچ بىلەنلا كىندىكىگىچە ئىككىگە بۆلۈۋەتكەن. ئۆلتۈرۈلگەن ئەسكەر تىللا سېلىنغان ھەميانىنى بېلىگە ئېسىۋالغانىكەن، ئۇمۇ كېسىلىپ، تىللالار قانغا مىلىنىپ يەرگە تۆكۈلگەن. ئەتىسى ئەتىگەن تۈرك ئەسكەرلىرى قانغا مىلەنگەن تىللالارنى كۆرۈپ، بىر - بىرىدىن: «بۇ نېمە؟» دەپ سوراشقاندا، ئۇلار: «اَلْتُونْ قَـانْ *altun kan* — ئالتۇن قان» دېيىشكەن. شۇڭا، شۇ جايدىكى// 122 I چوڭ بىر تاغ مۇشۇ نام بىلەن ئاتالغان. ئۇيغۇر ئېلىگە يېقىن بولغان بۇ تاغنىڭ ئەتراپىدا كۆچمەن تۈرك خەلقلىرى ياشايتتى. زۇلقەرنەيىن شۇ كېچىلىك ھۇجۇمدىن كېيىن تۈرك خاقانى بىلەن سۇلھى تۈزگەن.

اَلا ala ئالا، بەدىنىدە ئېقى بار ئادەم. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كِشي اَلاسِ اِجْتِنْ يِلْقِي اَلاسِ تَشْتِينْ *kixi alasi iqtin yilki alasi taxtin*

ئادەمنىڭ ئالىسى ئىچىدە، ھايۋاننىڭ ئالىسى تېشىدا.

بۇ ماقال يېقىملىق كۆرۈنۈپ، دىلىدىكى يامان نىيىتىنى يوشۇرغۇچىلارغا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

اَلا ala «ئاستا، ئالدىرىماي» دېگەن مەنىلەرنى بېرىدىغان يارەمچى سۆز. الا الا *ala ala* — ئاستا - ئاستا. بۇ سۆزگە «ك – *k*» بىلەن «ل – *l*» ھەرپلىرى قوشۇلۇپ «اَلاكِلْ *alakil*»مۇ دېيىلىدۇ.

اُلا ula چۆلدە يول كۆرسىتىدىغان بەلگە. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُلا بُلْسا يُول ازْماسْ بلِكْ بُلْسا سُوزْ يَزْماسْ

*ula bolsa yol azmas bilik bolsa søz yazmas*

بەلگە بولسا، يولدىن ئازماس، بىلىم بولسا، سۆزدىن قايماس.

چۆللەردە يول كۆرسىتىدىغان بەلگە بولسا، يولدىن ئېزىپ كەتمەيدۇ، كىشىدە بىلىم بولسا، سۆزدە يېڭىلىشمايدۇ.// [123 I]

الا ila ئىلى. بىر دەريانىڭ نامى. ئۇنىڭ ئىككى قىرغىقىدا تۈرك قەبىلىلىرىدىن ياغما، توخسى ۋە بىر قىسىم چىگىللەر ياشايدۇ. بۇ دەريا تۈرك ئەللىرىنىڭ جەيھۇنىدۇر.// [58]

الى ili : الى قپغ *ili kapuq* --- ئىلىقلىق قوۋۇق، تاقاق بىلەن ئېتىلگەن ئىشىك.

اُما uma ئانا، تۇبۇتچە. بۇ سۆز ئۇلارغا ئەرەبلەردىن قالغان بولسا كېرەك.

اُما uma ئۈيگە كەلگەن مېھمان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*uma kəlsə kut kəlir* اُما كلسا قتْ كليرْ

مېھمان كەلسە، قۇت كېلەر.

مېھمان بىلەن تەڭلا بەرىكەت كېلىدۇ، مېھمان ياخشىلىقنىڭ ئالامىتى، ئۇنى ئېغىر ئالغۇلۇق ئەمەس. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

*kəlsə kalī yarlīq bolup yunqīq uma* كَلْسا قلي يَرْلِغْ بُلُبْ يُنْجغْ اُما

*kəldür anuk bolmīx axīq tutma uma* كَلْدُرْ انُقْ بُلميشْ اشغْ تُتْما اُما

[(ساڭا) يوقسۇل بىر مېھمان ھاجىتى چۈشۈپ كېلىپ قالسا،

تەييار بولغان ئاشنى (ئالدىغا) كەلتۈر، ئۇنى كۈتتۈرمە.]

ھالى پەرىشان. كۆڭلى يېرىم بىر مۇساپىر كەلگىنىدە،// [124 I] تەييار بولغان تاماقنى دەرھال ئالدىغا قوي، كېچىكتۈرمە.

انا ana ئانا.

اِنى ini ئىنى. ياشتا كىچىك ئەر قېرىنداش.




انكت aŋīt ھاڭگىت ~ ھاڭغىت. ئۆردەككە ئوخشاپراق كېتىدىغان قىزغۇچ قۇش.

اَنكُتْ aŋut پەركا، شاراب پەركاسى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يُرْتْ كِجُكْ بُلْسا اَنكُتْ بَدُكْ اُورْ *part kiqüg bolsa aŋut bədük ur*
قاچىنىڭ ئاغزى كىچىك بولسا، پەركانىڭ چوڭىنى قوي.

بۇ ماقال كىشىلەر ئالدىدا كىچىك ئىشنى يوغان قىلىپ كۆرسىتىشكە دەۋەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ.

انكرْ aŋar ئاڭا، ئۇنىڭغا. انكــرْ ابــدمْ *aŋar aŋdim* —— ئاڭا ئېيتتىم. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

ايْدمْ انْكرْ ساڤُكْ — *aydīm aŋar səvük* — [ئۇنىڭغا ئېيتتىم، سۆيۈملۈكۈم،
125 I
بزْنى تَبا نا اَلُكْ// — *bizni taba nə əlük* — بىزنىڭ تەرەپكە كەلگ يېزىق
كجْتنْكْ بَلزى كارِكْ — *kəqtiŋ yazī[1] kərik* — ۋە ئېگىز - بۈيۈك قىرلارنى
قرْلارْ اَذزْ باذُكْ — *kīrlar əżiz bəżük* — كېچىپ قانداقمۇ (كەلگەنسەن)؟]

سۆيگىنىنى كۆز ئالدىغا كەلتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: ئەي سۆيۈملۈكۈم، شۇنچە كەڭ داللارنى كېزىپ، ئېگىز تاغلاردىن ئېشىپ بىز تەرەپكە قانداق كەلدىڭ؟

اُنكُرْ əŋür ئۆڭكۈر، غار.

انكرْ iŋir ئىمىر - چىمىر. يورۇقلۇق بىلەن قاراڭغۇلۇقنىڭ ئۆزئارا قوشۇلمىسى. ئوغۇزلار بۇنى «*imir* امرْ» دەيدۇ.

126 I
انكزْ aŋïz ئېڭىز. بۇغداي ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش زىرائەتلەرنىڭ//ئورۇلۇپ بولغاندىن كېيىن، يەردە قالغان تۈپچەكلىرى.

انكسْ iŋəs ھاڭۋاقتى. 59// انكسْ كشى *iŋəs kixi* — يېڭىياچىدەك ئۈياقا - بۇياققا قاراپ ماڭىدىغان كىشى.

انكلْ aŋil ھاللاڭ. انكلْ اجُقْ قبُغْ *aŋïl aquk kapuoq* -- ھاللاڭ ئوچۇق قوۋۇق.

انكنْ oŋin باشقىسىنى. بُو اَتّا انكنْ كَلْدُرْ *bu attan oŋin kəldür* — بۇ ئاتتىن باشقىسىنى كەلتۈر.

127 I
مۇجەررەت[2] بابلىرى تۈگىدى.//

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «بلزى» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بېسىم ئاتالاي بۇنى توغرىسى «يازي» دەپ ئىزاھلىغان. بىز شۇنى توغرا تاپتۇق.

مۇجەررەت ـــ ئوشۇقچە ھەرپلەر بولمىغان سۆزلەر.

## ئوشۇقچە ھەرپلىكلەر بابلىرى

### افعلْ əf'əl شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

ارْمُتْ armut ئامۇت.

ارْتُجْ artuq ئارتۇچ، ئارتۇچ دەرىخى. قەشقەردە ئارتۇچ ناملىق ئىككى يۇرت بار.

اُجلُجْ üqlüq توشقان تۇزىقى، ئۇچلىرى بىر تۆمۈرگە بېكىتىلگەن ئۈچ تال چىۋىقتىن قۇرۇلىدۇ.

اُذْغُجْ ożoquq يالقۇن، ئوتقاش.

ارْغُجْ aroquq ئازدۇرغۇچ، كىشىنى قايمۇقتۇرىدىغان، ئازدۇرىدىغان نەرسىلەر. ارْغُجْ اَزُنْ *aroquq azun* —— قايمۇقتۇرغۇچى، ئازدۇرغۇچى دۇنيا.

اَرْكَجْ ərkəq ئەركەچ، بىر ياشلىق تېكە. ماقالدا مۇنداق كەلگەن: [128 I]

اَرْكَجْ اَتِي اَمْ بُلُورْ اَجْكُو اَتِي يَلْ بُلُورْ

*ərkəq əti əm bolur əqkü əti yəl*[1] *bolur*

ئەركەچ گۆشى ئەم بولار، ئۆچكە گۆشى يەل بولار.

اُرْكُجْ ərküq ئۆركەش. سُوْ اُرْكُجْلَنْدِي *suv ərküqləndi* —— سۇ ئۆركەشلەندى.

اُرْكُجْ ərgüq ئۆرۈمە چاچ، خوتۇنلارنىڭ ئۆرۈمە چېچى.

اُرْكُجْ ərküq تۆمۈر ئوچاق، ئۇچئاياغ.

اَذْغِرْ ażoqïr ئايغىر.

الكر ülkər ئۈلكەر يۇلتۇز. جەڭلەردە «الكر چرك *ülkər qərik*» دېيىلىدىغان بىر ھىيلە بار: ئەسكەرلەر ھەر تەرەپتىن توپ - توپ بىلەن يىغىلىدۇ؛ بىر توپى ئىلگىرىلەش بىلەن باشقىلىرىمۇ ئۇنىڭغا سوغدىشىپ ئىلگىرىلەيدۇ. بۇ ھىيلە قوللىنىلغاندا، يېڭىلىش بەك ئاز بولىدۇ.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «يِلْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىرىنچى فەتھە بولغىنى توغرا، چۈنكى بۇ سۆز تىلىمىزدا ھازىرمۇ «يەل» دېيىلىدۇ.

اَرْڤُزْ ərvüz ئەرۋۈز. ئەرلەر ئىسمى.

ارْكُزْ ərgüz ئەگۈز. ارْكُزْ سُوْفْ ərgüz suv ـــ ئەگىز سۈيى. ئەتىيازدا قار ۋە مۇزلارنىڭ ئېرىشىدىن ھاسىل بولغان سۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: 129 I

| | | |
|---|---|---|
| ياىْ يَرُوبَنْ اَرْكُزِيْ | yay yarupan[1] ərgüzi | [باھار كېلىش بىلەن ئەگىز (سۇلار)، |
| اَقْتِي اَقِنْ مُنْدُزِيْ | akti akïn munduzi | كەلكۈن ئېقىن بولۇپ ئاقتى. |
| تُغْدِيْ يَرُقْ يُلْدُوزِيْ | tuodi yaruk yulduzi | يورۇق يۇلتۇز تۇغدى، |
| تِنْكْلا سُوْزُمْ كُلْكُوسُزْ | tinla sözüm külküsüz 60 | سۆزۈمنى كۈلمەستىن ئاڭلا.] |

ئەتىياز تېگى يورۇدى، مۇزلار ئېرىپ، قاتتىق سەلدەك ئاقتى، تاڭ يۇلتۇزى نۇر چېچىپ چىقتى، ئاجايىپ سۆزۈمنى كۈلمەستىن ئاڭلا.

اُكْسُزْ ögsüz ئۆكسۈز، يېتىم، تەمتىرەپ قالغان ئادەم. بۇ سۆز «ئەقىل ۋە ئۇقۇم» مەنىسىدىكى «اُكْ ög» دېگەن يىلتىزدىن كەلگەن.

اُتَمِشْ ötəmix ئۆتەمىش. ئەرلەر ئىسمى. 130 I

اَذْرِشْ ażrïx ئايرىش. ئىككىگە ئايرىلغان يولنىڭ بېشى، ئاچال.

اُذْرُشْ öżrüx تالىلىشىش، تالىلىشىش ئىختىيارى.

اَذْغِشْ ażoïx ئازغىش. بىر يەرنىڭ نامى.

اذْكِشْ öżgix ئۆزگىش. «اوْزْجَنْدْ özqənd — ئۆزكەنت»تە ياشايدىغان بىر تۈرك ئايمىقى. بۇ سۆز ئەسلى «اُكْذِشْ ögżix» بولۇپ، ھەرپلەر ئالماشقان.

اَرْتِشْ ərtix ئېرتىش. «يمَاكْ yəmək» دالىلىرىدىكى بىر دەريانىڭ نامى. بىر قانچە تارماقلىق بۇ دەريا شۇ يەردىكى بىر كۆلگە قۇيۇلىدۇ. بۇ دەريا «ارْتِشْ سُوِقِي ərtix suvi» دېيىلىدۇ. بۇ سۆز «ارْتِشماكْ ərtixmək» دېگەن مەستەرنىڭ تومۇرى «اَرْتِشْ ərtəx»تىن ئېلىنغان بولۇپ، «سۇدىن تېز ئۆتۈشتە مەن بىلەن بەسلەش، قېنى، كىم تېز ئۆتىدۇ» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

ارْتِشْ irtəx مۇنازىرىلىشىش، سۈرۈشتۈرۈش. بىرەر ئىش توغرىسىدا خەلق ئارىسىدا قوزغالغان بەس - مۇنازىرە. ارْتِشْ قُبْدِي irtəx kopdi - بەس - مۇنازىرە كۆتۈرۈلدى.

ارْقِشْ arkïx كارۋان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

---

1 بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «بَرُوبَنْ» يېزىلغان، مەنە ئېتىبارى بىلەن «yarupan» دەپ ئېلىندى.

131 I

*yïrak̡ yər savïn ark̡ïx kəldürür* يراقْ يِيرْ ساڤِنْ//ارْقِشْ كَلْدُرُورْ

يىراق يەر خەۋىرىنى كارۋان كەلتۈرەر.

بۇ ئەرەبلەرنىڭ «وَيأْ تيكَ بالأَخْبارِمَنْ لَمْ تُزَوِّد» دېگىنىدەك ماقال.

ارْقِشْ ark̡ïx خەۋەرچى، يۇرتىدىن يىراقتا كەتكەن كىشىگە ئەۋەتىلگەن ئادەم. انكْ ارْقِشى كَلْدى — *anïŋ arkïxi kəldi* ئۇنىڭ خەۋەرچىسى كەلدى. بۇ سۆز «خەت، مەكتۇپ» مەنىسىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

الْقِشْ alk̡ïx ئالقىش. ماختاش، دۇئا قىلىش. اُلْ بَكْكا الْقِشْ بَرْدي — *ol bəgkə alkïx bərdi* ئۇ بەگنى ئالقىشلىدى، يَلاوَجْقا الْقِشْ بَرْكِل — *yalawaqka alkïx bərgil* پەيغەمبەرگە ئالقىش بەرگىن.

اُتْرُغْ otruoq ئارال.

اَتْلغْ atlïoq ئاتلىق. اَتْلغْ اَرْ — *atlïoq ər* ئاتلىق ئادەم.

اُتلغ otluoq ئوتلۇق. اُتْلُغْ تاغْ — *otluoq taoq* ئوتلۇق تاغ، ئوتى بار تاغ.

اِتلغ ïtlïoq ئىتلىق. اِتْلِغْ اَوْ — *ïtlïoq əv* ئىتلىق ئۆي، ئىتى بار ئۆي.// 132 I

اَرْتِغْ artïoq ئايالچە جىلىتكە.

اَرْتغْ artïoq ئارتىق. ئۇلاغقا ئارتىلىدىغان ئارتماق.

اغْرِغْ aoqrïoq ئاغرىق. بەدەننىڭ قەيبىرى ئاغرىسا، شۇ يەرنىڭ ئاغرىقى دېيىلىدۇ (باش ئاغرىقى، چىش ئاغرىقى).

اغْرُغْ aoqruoq ئوقۇرەك. اَغْرُغْ سُڭُوكي — *aoqruoq soŋüki* ئوقۇرەك سۆڭىكى.

اُغْرُغْ ooqruoq ساينىڭ تۈگىگەن يېرى. تاغْ اُغْرُغى — *taoq ooqruoqi*[1] تاغنىڭ تۈگىگەن يېرى.

اتلق otluk̡[1] ئوتلۇق. تالاس يېنىدىكى بىر شەھەرنىڭ نامى.

اُتْلُقْ otluk̡ شۇ شەھەرلىكلەرنىڭ تىلىدا ئىغىل.

اجْغُقْ oqoqluk̡ ئۇچۇق، زۇكام.

اَذْرِقْ ażrïk̡ ئاجرىق ~ ئېجرىق. ئەرەبچە «ثِيل» دېيىلىدۇ.

اذْرُقْ ażruk̡ باشقا، بۆلەك، ئوغۇزچە. تۈركلەر بۇنى «اذن» *ażïn* باشقا، ئۆزگە» دەيدۇ.

---

[1] بۇ سۆزگە يازما نۇسخىدا ھەرىكە قويۇلمىغان. بىز سۆزلەمنىڭ كېلىش تەرتىپىگە قاراپ، «*otluk̡*» دەپ ئالدۇق.

ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

133 I // *ažïn kixi nəŋi nəŋ sanmas* . اِذِنْ كِشِي نانكِي نَنْكْ سانْماسْ

ئۆزگە كىشىنىڭ مېلى مال سانالماس.

باشقا كىشىنىڭ مېلى مال سانالمايدۇ، چۈنكى قايتۇرۇۋېلىنىدۇ.

اُذْلُقْ ožluk ئۇيلۇق سۆڭەك. بىلەك سۆڭىكىنىڭ يوغان يېرى.

اُذْلُقْ užluk ئۇيلۇق يەر، ئېغىلدا كالىلار ياتىدىغان يەر. ئارغۇچە.

اُذْمَقْ užmak نىمكار، شاگىرت.

اَرْتُقْ artuk ئارتۇق، ئوشۇق.

اُرْتَقْ ortak ئورتاق، شېرىك. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*ortak ərdən artuk almas* اُرْتَقْ اَرْدَنْ اَرْتُقْ اَلْماسْ

ئورتاق ئۆز ئورتىقىدىن ئارتۇق ئالماس.

بۇ ماقال ئىنساپقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

اَزْمُقْ azmuk زەمچە، سۇمۇق. تازنىڭ بېشىمۇ شۇنىڭغا ئوخشىتىلىپ «ازْمُقْ تازْ *azmuk taz*» دېيىلىدۇ، چۈنكى تازنىڭ بېشىدىكى شورلىرى زەمچە سۇرگەنگە ئوخشايدۇ. بۇ سۆزدىكى «ز» ئىككى مەخرەج ئارىسىدا تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

اسْرِقْ ïsrïk ئىسرىق. بالىلارنى جىن - ئالۋاستىلاردىن ۋە كۆز تېگىشتىن ساقلاش ئۈچۈن ئەپسۇن ئوقۇغاندا ئېيتىلىدىغان سۆز؛ ئىسرىقنىڭ ئىسى بالىنىڭ يۈزىگە 134 I تەگكۈزۈلۈپ «اسْرِقْ اسْرِقْ *ïsrïk ïsrïk* — هەي جىن، كۆچ - كۆچ!» دېيىلىدۇ.//

اُسْرُقْ osruk ئوسۇرۇق.

اُسْرِقْ usrïk ئۈيقۇسى كەلگەن، مۈگدىگەن ئادەم.

اغْدُقْ aoqduk: اغْدُقْ كِشِي *aoqduk kixi* — بىر يەرگە پاناھ تىلەپ كەلگەن يات كىشى. بۇ سۆز «اَدْغُقْ *adoquk*» دەپمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

اغْرُقْ aoqruk ئېغىرلىق، يۈك. اَغِرْ اغْرُقْ قَيُودا قَلْدِي *aoqïr aoqruk kayuda kaldï* — يۈك ۋە ئېغىرلىقلار نەلەردە قالدى؟

اڤْرِقْ ïvrïk ئىۋرىق. بۇ سۆز تەلەپپۇزدىمۇ، مەنىدىمۇ ئەرەبچە سۆزگە ئوخشاپ كېتىدۇ. پەقەت «ب - *b*» ھەرپى تۈركچە «ڤ - *v*»غا ئالماشقان. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:// 62

| | |
|---|---|
| *ïvrïk baxi kazlayu* | اڤرق بَشى قزْليوُ |
| *saqrak tolu kɵzləyü* | سَغْرَقْ تُلو كُزْليُو |
| *sakïnq kozï kizləyü* | سَقِنْجْ قُذي كِزْلَيُو |
| 135 I // *tün kün bilə səvnəlim* | تُنْ كُنْ بلا سَڤْنَلِمْ |

[ئۆرىق بېشى غاز (بوينى)غا ئوخشاپ (تۇرماقتا)،

ساغەر تولۇپ كۆزگە ئوخشاپ (تۇرماقتا).

قايغۇنى چوڭقۇر كۆمۈۋېتىپ،

كېچە ــ كۈندۈز سۆيۈنەيلى.]

ئۆرىقنىڭ بېشى خۇددى غاز بوينىدەك تىك تۇرماقتا، ساغەرلەر خۇددى كۆز چانىقىدەك مەيگە تولدى. قايغۇ ـ ھەسرەتنى چۆرۈۋېتىپ، كېچە ـ كۈندۈز كۆڭۈل ئاچايلى.

اُقْرُقْ okruk ئوقرۇق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تاغغْ اُقْرُقنْ اَكْماسْ تَنِكزْنِ قَيْغِقنْ بُكْماسْ

*taqïq okrukïn əgməs təŋizni kayqïkïn bɵgməs*

تاغنى ئوقرۇق بىلەن ئەگكىلى بولماس، دېڭىزنى قېيىق بىلەن بۆگكىلى بولماس.

بۇ ماقال «چوڭ ئىشنى كىچىك تەدبىر بىلەن قايتۇرغىلى بولمايدۇ» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.

اُقْلُقْ okluk ئوقلۇق، ساداق، ئوقدان.

اَلْجَقْ alqak كۆڭلى يۇمشاق، مىجەزى ئوبدان.

اُلْـــدُقْ ulduk: اُلْـــدُقْ اتْ *ulduk at* ــ ئۇلدۇق ئات، تاقىسىز ئات. باشقا تاقىسىز ھايۋانلارمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

اَلْغُقْ aloquk ئالغۇق. قەشقەردە بىر يېزىنىڭ نامى.

امْرقْ amrak ئامراق. امْرقْ كُنكُلْ *amrak koŋül* ــ ئوتلۇق يۈرەك، ساپ كۆڭۈل. 136 I //

اِبْـــرُكْ iprük قېتىق بىلەن سۈت ئارىلاشمىسى. قۇرۇت ئېزىپ ئىچكەنلىكتىن ئىچى قېتىپ قالغان ئادەمگە ئىچمنى سۇردۇرۇش ئۈچۈن ئىچۈرۈلىدۇ.

اَبْمَكْ əpmək نان. ياغما، توخسىلارنىڭ ۋە بەزى ئوغۇز، قىپچاقلارنىڭ سۆزى. بۇنداق ئالماشتۇرۇپ ئېيتىش ئەرەبچىدىمۇ بار. مەخرەجلىرى بىر - بىرىگە يېقىن بولغانلىقى ئۈچۈن «ب»نى «و — ۋاۋ»غا ۋە «و — ۋاۋ» نى «ت»غا ئالماشتۇرىدۇ. خۇددى قەسەم ئىچكەندە «بِاللّٰهِ وَاللّٰهِ تَـاللّٰهِ» دېگەنگە ئوخشاش. لېكىن، بۇ قائىدە تۈركچىگە يات.

اَثْلِكْ ətlik كانارا، گۆش ئېسىلىدىغان ئىلغۇ. سويۇلىدىغان قويمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اَثْلِكْ قُويْ ətlik koy گۆش قويى: اَثْلِكْ كِشِي ətlig kixi — ئەتلىك كىشى، يەنى سېمىز كىشى. گۆشكە ئىگە بولغان كىشىمۇ (يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنىدىغان «ك - g» بىلەن) «اَثْلِكْ كِشِي ətlig kixi» دېيىلىدۇ.

مەقسىتىم ھەممە سۆيەتلەرنى سۆزلەپ ئۆتۈش ئەمەس. بۇ يەردە پەقەت سۆزلىمەي زادى بولمايدىغانلىرى ئۈستىدىلا توختالدىم.

اَثْرَكْ ətrək بوغداي ئۆڭلۈك ئادەم. ئوغۇزچە.

137 I

اُثْرُكْ ətrük ئۆتروك، ھىيلىگەر، ئالدامچى، يالغانچى. ئوغۇزچە. شېئىردا مۇنداق كەلگەن://

اُثْرُكْ اُتُنْ اُغْرِي لَيُو يُزْكا بَقارْ *ətrük utun oqrīlayu yüzgə bakar*

اِلْكِنْ تَشُبْ بِرْمِشْ اشِغْ بَشْقا قَقارْ *əlkin taxup bərmix axīq baxka kakar*

[ھىيلىگەر، پەس (كىشى) يۈزگە ئوغرىلارچە قارايدۇ،

63

مۇساپىرنى قوغلاپ، بەرگەن ئاشنى باشقا قاقىدۇ.]//

مېھمانغا ئوغرىلارچە قارايدىغان ھىيلىگەر، پەسكەش ئادەملەر قالدى؛ ئۇلار مۇساپىرغا بەرگەن ئاشنى مىننەت قىلىپ باشقا قاقىدۇ.

اُثْلُكْ ətlük ئۈگۈت، نەسىھەت. شۇ مەنىدە «اُوْتْ əwüt» سۆزىمۇ ئىشلىتىلىدۇ، بۇنىڭ ئەسلى «اُكُتْ əgüt».

اَثْمَكْ ətmək نان.

اِجْلِكْ iqlik ئىچلىك، تەرلىك. ئېگەرنىڭ تېگىگە سېلىنىدىغان ئىچكى توقۇم.

اِجْمَكْ iqmək ئىچمەك، تېرە جىلىتكە.

اِذْرِكْ iżrig يىرىك. ئارغۇچە. ئەسلى «اِرِكْ irig — يىرىك».

138 I

اُذْلَكْ əżlək زامان. شېئىردا مۇنداق كەلگەن://

اُذْلكْ قمُغْ كَفرَدي — *əžlək kamuq küvrədi* — [زامان پۈتۈنلەي ئاينىدى،
ارْدَمْ ارِغْ سَقْرَدي — *ərdəm ariq səvrədi* — پەزىلەت تامامەن سىيرەكلەشتى،
يُنحغْ يقُزْ تقْردي — *yunqïq yavuz təvrədi* — بولۇمسىز - ياۋۇز (كىشىلەر) تەۋرىدى،
ارْدَمْ بَكى جَرْتلورْ — *ərdəm bəgi qərtilür* — پەزىلەت بېگى يوقىلىپ.]

زامان زەئىپلەندى، پەزىلەت ئازايدى، بۇزۇق، يامان ئادەملەر باش كۆتۈردى، پەزىلەت بېگى، يەنى خاقان ئافراسىياپ ئۆلگەنلىكى ئۈچۈن شۇنداق بولدى.

اُذرك **üžrəg**: اُذرك نڭ *üžrəg nəŋ* — كۆپەيگەن نەرسە. ئاۋۋال ئاز، كېيىن كۆپەيگەن ھەربىر نەرسە شۇنداق دېيىلىدۇ.

اذْلكْ **əžlig**: اذْلك ناڭ *əžlig nəŋ* — پايدىلىنىدىغان نەرسە، پايدىلىق نەرسە.// 139 I

ارْپك **ürpək** ھۇرپەك، ھۇرپەيگەن، تۈكلىرى ھۇرپەيگەن ئادەم ۋە ھايۋان.

ارْتكْ **ərtik** يۇرۇلگەن، كۆپ دەسسەلگەن يول.

ارْتـــــكْ **ørtük** يوپۇق. مەسىلەن: ئېگەر يوپۇقى. ئۇلۇغ ئادەملەرنىڭ قەبرىلىرىگە يېپىلىدىغان يىپەك رەخت ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرمۇ «ارْتكْ *ørtük* — يوپۇق» دېيىلىدۇ.

ارْجكْ **ørqük** ئۆرۈلگەن چاچ. ئوغۇزچە. بۇ سۆز «ارْجُغ *orqüq*» سۆزىنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلى.

اُرْدَكْ **ørdək** ئۆردەك. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قاز قُبسا اُرْدَكْ كُوللكْ اكانُورْ
*kaz kopsa ørdək kølig igənür*
غاز كەتسە، ئۆردەك كۆلنى ئىگىلەر.

بۇ ماقال خەلق ئارىسىدىن بىر ئۇلۇغ ئادەم كەتكەندىن كېيىن، ئۇنىڭ ئورنىغا بىر نائەھلى ئادەم چىققانلىقتا تەمسىل قىلىپ ئېيتىلىدۇ.

ارْسكْ **ərsək** ئەرسەك. ارْسكْ اشْلَرْ *ərsək ixlər* — ئەرسىرىگەن، بۇزۇق خوتۇن. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَرْسَكْ اَرْكا تَكْماسْ ايقَكْ اَقْكا تَكْماسْ
*ərsək ərgə təgməs əvək əvgə təgməs*
ئەرسىرىگەن ئەرگە تېگەلمەس، ئالدىراڭغۇ ئۆيىگە يېتەلمەس.

140 I

ئەرگە تېگىش ئۈچۈن//ئالدىرىغان بوزۇق خوتۇن ئەرگە تېگەلمەيدۇ، چۈنكى ئالدىرىغانلىقتىن كېرەكلىك شەرتلەرنى ھېسابقا ئالمايدۇ،[1] خۇددى شۇنىڭدەك، ئالدىراڭغۇ ئادەممۇ ئۆيگە يېتەلمەيدۇ، چۈنكى تولا ئالدىراپ ئۇلاغنى كاردىن چىقىرىدۇ. بۇ ماقال تەڭرى ئالقىشلايدىغان ۋە ئېسەنلەيدىغان پەيغەمبىرىمىزنىڭ «انّ الْمُنْبَتَّ لاَ اَرْضًا قَطَعَ وَلاَ ظَهْرًا اَبْقَى» دېگەن ھەدىسىگە ئوخشايدۇ. بۇ ماقال ئالدىرىماسلىققا دەۋەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ.

اَرْلِكْ ərlik ئەرلىك، مەردلىك.

اَرْنَكْ ərnək بارماق. قول، پۇت بارمىقى. «اَرْنْگَاكْ ərŋək» مۇ دېيىلىدۇ.

اِيزْلِكْ izlik ئىزلىق، چورۇق. تۈركلەرنىڭ ھايۋان تېرىسىدىن قىلىنغان چورۇقى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

ازْلِكْ بُلْسا اَرْ اُلْديماسْ اجْلكْ بُلْسا اَتْ يَغْرماسْ

*izlik bolsa ər uldïmas[2] iqlik bolsa at yaqrïmas*

141 I

چورۇق بولسا،//ئادەم ئۇلدىماس؛ ئىچلىك بولسا، ئات يېغىر بولماس.

بۇ ماقال ھەر ئىشتا ئاقىۋەتنى ئويلاشقا دەۋەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ.

اسْرُكْ əsrük مەست.

اَڤْشُكْ əvxük چاپلاشقاق كېسەل.

الْرُكْ ilrük قوۋا، سۇزاپ. ئۇچ تىلىدا.

اُمْزُكْ omzük ئېگەرنىڭ ئالدى ۋە ئارقا قاشلىرى.

اِكْدُكْ igdük سۇت ۋە قېتىقتىن قىلىنغان سۇزمىگە ئوخشاش يېمەكلىك.

اَكْرِكْ əgrik ئېگىرىلگەن يىپ.

اُكْرُكْ ogrük بوشۇك تەۋرىتىش.

اكْشكْ əkxik ئاچچىق - چۈچۈك نەرسە. مەسىلەن: ئاچچىق ئانار.

اكْسُكْ əksük ئۆكسۈك، كەمتۈك. اكْسُكْ يرْماقْ *əksük yarmak* —كەمتۈك يارماق.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا ئىككى خىل يېزىلغان، سۆزلەمدە «ايْزلكْ»، مىسالدا «ازْلكْ». بىز كېيىنكىسىنى ئاساس قىلدۇق.

[2] «ئۇلدىماق» سۆزى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىنىڭ خوتەن دىئالېكتىدا ئەينەن ساقلانغان بولۇپ، «قايمىرىش»، «تېشىرقاش» دېگەن مەنىلەردە ئىشلىتىلىدۇ.

اَكْمكْ ökmək خوتۇنلار قۇلىقىغا تاقايدىغان ئالتۇن ياكى كۈمۈش ھالقا، زىرە. بۇ سۆز ئەسلىدە مەستەردۇر.// 142 I

اُكْماكْ ügmək توپلانغان نەرسە. بۇ سۆزمۇ ئەسلىدە مەستەردۇر.

انْدَكْ əndək يۈز، بىر نەرسىنىڭ يۈزى. ئوغۇزچە.

اُجْكُلْ üqgül ئۈچ بۇرجەك، ئۈچ بۇلۇڭ.

اُجْكلْ üqgil ئۈچ قىرلىق نەرسە.

اَرْسَلْ arsal: اَرْسَلْ سَجْ *arsal saq* — قوڭۇر چاچ.

اَشْتَلْ axtal كەنجە. اَشْتَلْ اُغُلْ *axtal oqul* — كەنجى ئوغۇل.

اندكْ əndik: اندكْ ارْ *əndik ər* — ئەندىك ئادەم، ئۆندەرىگەك ئادەم. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

انْدكْ اُما اَقْلكْنى اَغرْلارْ *əndik uma əvlikni aqirlar*

ئەندىك مېھمان ئۆي ئىگىسىنى ھۆرمەتلەر.

بۇ ماقال بىلەن ئەسلى مېھمان ھۆرمەتلىنىشى كېرەكلىكى تەكىتلىنىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:// 65

| | | |
|---|---|---|
| انْدكْ كشى تَيتلَسُونَ | *əndik kixi tətilsün* | [ئەخمەق ھوشىنى تاپسۇن، |
| ال تُرُو يَتلَسُون | *ạl tərü yətilsün* | ئەلدە تۈزۈم يېتىلسۇن، |
| تُقلي بُري قيتلَسُونَ | *tokli bəri katilsun*[1] | توقلا، بۆرە قېتىلسۇن، |
| قذغُو يَما سَقْلسُون // 143 I | *każoqu yəmə savilsun* | قايغۇ يەنە تۈگىسۇن.] |

قىلىچىمىز بىلەن شۇنداق يول ئاچايلىكى، ئۆندەرىگەكلەر ھوشىنى تاپسۇن، ئەلنىڭ ئىشى تۈزەلسۇن، توقلىلار بىلەن بۆرىلەر خاتىرجەم بىللە ياشايدىغان بولسۇن، بىزدىن غەم ـ قايغۇ كەتسۇن.

اتْرُمْ otrüm سۈرگە دورىسى. سُوت اتْرُمْ *süt otrüm* سۈتلۈكئوت. بۇ ئوت ئەرەبچە «شُبْرُمْ» دېيىلىدۇ.

اخْشَمْ ahxam ئاخشام.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا ئاۋۋال «يَتلسُونَ» شەكلىدە يېزىلىپ، كېيىن «قيتلسُونَ» قىلىپ تۈزىتىلگەن.

اَذْرِمْ aźrïm ئېگەرنىڭ ئاستىغا قويۇلىدىغان كىگىز، جەزلىك.

اُذْرُمْ əźrüm ھەر نەرسىنىڭ تاللانغىنى، خىلى، ياخشىسى.

144 I

اَرْدَمْ ərdəm ئەردەم، ئەدەپ - ئەخلاق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:‖

اَرْدَمْ بَشِي تِلْ ər dəm baxï til ئەدەپ - ئەردەمنىڭ بېشى تىل.

چۈنكى، چىرايلىق سۆزلەيدىغان كىشى ئابرۇي تاپىدۇ.

اُسْتَمْ üstəm ئېگەر ۋە كەمەرگە ئوخشاش نەرسىلەرنى بېزەش ئۈچۈن ئۇلارغا بېكىتىلىدىغان ئالتۇن - كۈمۈش زىننەت بۇيۇملىرى. ئوغۇزلار بۇنى «ساخت saht» دەيدۇ.

اِسْرِمْ ïsrim: اِسْرِمْ كِشِي isrïm kixi — ئۇشرۇم ئادەم، قوشۇمىسى تۈرۈك كىشى.

اِشْكُمْ ixküm خانتاختا. تاماق ۋاقتىدا خانىنىڭ ئالدىغا شىرە ئورنىدا قويۇلىدىغان چوڭ ياغاچ ئاياق.

اُقْتَمْ ok̡tam: بِيرْ اُقْتَمْ يِيرْ bir ok̡tam yər — بىر ئوق يېتىم يەر.

اَكْرِمْ əgrim ئەگرۇم، سۇ يىغىلىدىغان يەر، ئەۋرەز.

اِمْرَمْ imrəm جامائەت. يۇرتتىن بىرەر ئىشقا توپلانغان خەلق توپى. اِمْرَمْ تَبْرَشْتِي[1] imrəm tạbrəxti — جامائەت تەۋرەشتى (توپلاندى).‖

145 I

اُتْغُنْ otoqun ئېگەرنىڭ سول تەرىپىگە بېكىتىلىپ، ئۈلاڭنىڭ ھالقىسى تارتىلىدىغان ئەنلىك تاسما (جىرىم).

اَرْقُنْ ark̡un ئارغۇن، شالغۇت. ياۋا ئايغىر بىلەن ئۆي بايتىلىدىن تۇغۇلغان ئات. بەيگىدە كۆپىنچە مۇشۇنداق ئاتلار ئوزۇپ چىقىدۇ.

اُرْكَنْ ərgən قېيىش. ئوغۇزچە.

اَرْكَنْ ərkən ئىكەن. ھالنى بىلدۈرىدىغان ياردەمچى سۆز: اُلْ كَلُرْ اَرْكَنْ كُرْدُمْ ol kəlür ərkən kərdüm — ئۇ كېلىۋاتقانىكەن، كۆردۈم.

اِرْكِنْ irkin: اِرْكِنْ سُوْ irkin suv يىغىندى سۇ. ھەر بىر توپلانغان نەرسىگىمۇ «اِرْكِنْ irkin» سۆزى ئىشلىتىلىدۇ. قارلۇقلارنىڭ چوڭلىرىغا «كُلْ اِرْكِنْ

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىنىڭ مۇشۇ يېرىدە «تبرشتي» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇنى يازما نۇسخا 56 - بەتتىكى «يغي كَلْسا اِمْرَمْ تَبْرَشُورْ» گە ئاساسەن « tạbrəxti » دەپ ئالدۇق. چۈنكى، بۇ سۆزنىڭ ئەرەبچە تەرجىمىسى «تَحرَّكتْ» دەپ ئېلىنغان.

«*kol irkin*» دېيىشمۇ مۇشۇ سۆزدىن كەلگەن. بۇ «ئەقلى كۆلدەك تولغان (ئادەم)» دېگەن بولىدۇ.

ارْكِنْ irkin: ارْكِــنْ يغْمُــرْ *irkin yaqmur* — بىرنەچچە كۈن توختىماي ياغىدىغان يامغۇر، ئاق يېغىن.

ارْقُنْ ark̡un كېلىدىغان يىل نامى. اَرْقُنْ ازِي *ark̡un izi* — ئېسەن.// 146 I

ارْكَــنْ ürkün ئۈركۈش. دۈشمەندىن كەلگەن قورقۇنچ سەۋەبىدىن خەلقنىڭ ئۈركۈشى. ئۈركۈگەن خەلق قورغانلارغا ياكى مۆكۈنىدىغان جايلارغا كىرىپ، ئۆزىنى دالدىغا ئالىدۇ.

اُتْرَنْ otran ئىشتان. بۇنى ياغما قەبىلىسىدىن ئاڭلىدىم.

اجْكَنْ iqkin: اجْكَــنْ ارْ *iqkin ər* — دۈشمەندىن ئەل بولۇپ ئۆتكەن ۋە ئامانلىق بېرىلگەن ئادەم.

اُسْتُنْ üstün ئۈستۈن. اَنْدن اُسْتُنْ *andan üstün* — ئاندىن ئۈستۈن، ئۇنىڭدىن ئۈستۈن.

اَسْتِنْ astïn ئاستىن. بۇ سۆز توغرا ئەمەس، توغرىسى «اَلْتِنْ *altïn*».

اَلْتِنْ altïn ئالتىن، ئاستىن، تۆۋەن.

اڤْرَنْ avran كان ئوچاق. تۆمۈرچى ئوچىقى شەكلىدە ياسىلىدىغان تونۇر.

اشْغُنْ ïxoqun رەۋەننىڭ بىر خىلى.

اشْكَنْ əxkin: اشْكَنْ تُبْراقْ *əxkin toprak* — ئېقىپ كەلگەن قۇم - توپا. ئۇزۇن يولمۇ «اَشْــكِنْ *əxkin*» دېيىلىدۇ. تېز يۈرىدىغان ئاتلىق پوچتىكەشنى «اَشْكِنْجِي *əxkinqi*» دېيىشمۇ شۇنىڭدىن كەلگەن.// 147 I

امْشَنْ əmxən جۇۋا قىلىنىدىغان تېرە.

انْدن andan ئاندىن، ئاندىن كېيىن. ئوغۇزچە. انْدن ايْدِمْ *andan aydïm* — ئاندىن كېيىن ئېيتتىم. تۈركلەر بۇ سۆزنى «ا - ئەلىف» بىلەن تەلەپپۇز قىلىپ، «انْــدا *anda*» دەيدۇ. بۇنىڭ مەنىسى «ئۇ يەردە» دېگەن بولىدۇ. مَن انْــدا ارْدِمْ *mən anda ərdim* — مەن ئۇ يەردە ئىدىم.

## بۇ بابتىكى مۇزائەفلەر

ارُتُت artut بەگ ۋە شۇنداق كىشىلەرگە تارتۇق قىلىنىدىغان ئات ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر. كېيىن بۇ سۆز ئادەتتىكى تارتۇقلارغىمۇ ئىشلىتىلىدىغان بولۇپ قالدى.

ارُقُقْ arkuk: ارُقُقْ كشى arkuk kixi سۆزگە كىرمەيدىغان، تەرسا كىشى.

ارُقُقْ arkuk ئارتۇق ياغاچ. ئىككى تام ياكى ئىككى تۇۋرۇك ئارىسىغا توغرا قويۇلىدىغان ياغاچ.

اُبْكُكْ øpkük ھۆپۈپ، چىگىلچە.// 67

امْكَكْ əmgək ئەمگەك، مېھنەت، جاپا - مۇشەققەت. ماقالدا// 148 | مۇنداق كەلگەن:

امْكَكْ اكِنْدا قلماسْ — əmgək əkində kalmas

ئەمگەك بىكار كەتمەس.

بۇ ماقالنىڭ مەزمۇنى ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ «انَّ مَعَ العُسْرِ يُسْرًا» دېگەن سۆزىگە ئوخشايدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

ايْدي سَنكْ اوذو — aydī səniŋ użu

امْكَكْ تَلمْ ايذو — əmgək təlim īżu

يُمْشَرْ قتغ اوذو — yumxar katīq użu

كَنْكُلُمْ سَنكا يُكْرُكْ — kөŋlüm saŋa yügrük[1]

[دېدى: سېنىڭ كويۇڭدا،

نۇرغۇن جاپا - مۇشەققەتلەرگە (ئۇچرىدىم)،

قاتتىق تۆپىلىكلەر يۇمشايدۇ،

كۆڭلۈم ساڭا يۈگۈرۈك (بولغاچقا).]

---

[1] بۇ شېئىر يازما نۇسخا 59 - بەتتىكى «انكار anar» سۆزىگە مىسال كەلتۈرۈلگەن شېئىرنىڭ جاۋابى.

سۆيۈملۈكى بىلەن كۆرۈشۈش ھەققىدە: «بىز تەرەپكە شۇنچە ئېگىز تاغلاردىن ھالقىپ ئۆتۈپ قانداق كەلدىڭ؟» ‖ [149 I] دېگەنگە جاۋاب بېرىپ: «كۆڭلۈم ساڭا تەلپۈنگەچكە، ئېگىز تاغلارمۇ پەس تۈيۇلدى» دەيدۇ.

اُمكُكْ ömgük ئۆمگەك، لوقما، جۇلە، بالىنىڭ بېشىدىكى قاتمىغان مېڭە قېپى.

اشْكَكْ əxgək ئېشەك. ئىككى تىلنىڭ بىرىدە «اشْـيَاكْ» *axyək* دېيىلىدۇ. بۇنىڭدا «ى - يا» ھەرپى تەكرارلانغان ئىككى ھەرپتىن بىرىنىڭ ئورنىغا ئالماشقان. بۇ ئەھۋال ئەرەبچىدىمۇ بار. مەسىلەن: «تقضّى البازي» دېگەن ئىبارىدىكى «تقضّ» سۆزىنىڭ ئەسلى «تقضّض» بولۇپ، ئىككى «ض» بىلەنمۇ كېلىدۇ. شۇنىڭدەك ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ «ثُمَّ ذَهَبَ اِلىَ اَهْلِه يَتَمَطّى» ۋە «وَقَدْخَابَ مَنْ دَسَّاهَا» دېگەن سۆزلىرىدىمۇ مۇشۇنداق ئەھۋال بار. بۇلاردىكى «يتمطّى» ۋە «دسّاها» سۆزلىرىنىڭ ئەسلى «يتمطّط» ۋە «دسّسها» دۇر.

ارْكَكْ ərkək ئەركەك. ھەربىر ھايۋاننىڭ ئەركىكى. ارْكَكْ تَقاغُو *ərkək takaqu* — خوراز. ‖ [150 I]

انكك iŋək ئىنەك. ئوغۇزلار تاشپاقىنىڭ چىشىسىنى «اِنكَكْ» *iŋək* دەيدۇ.




اُيغُر uyoqur ئۇيغۇر. بىر ئەلنىڭ ئىسمى. ئۇنىڭ بەش شەھىرى بار. بۇ شەھەرلەرنى زۇلقەرنەيىن تۈرك خاقانى بىلەن پۈتۈم تۈزگەندىن كېيىن سالدۇرغانىكەن.

ماڭا مۇھەممەد چاقىر تونقا خان ئوغلى نىزامىددىن ئىسرافىل توغان تېگىن ئۆز ئاتىسىدىن ئاڭلىغانلىرىنى سۆزلەپ بېرىپ، مۇنداق دېگەنىدى: زۇلقەرنەيىن ئۇيغۇر ئېلىگە يېقىنلاشقاندا، تۈرك خاقانى ئۇنىڭغا قارشى تۆت مىڭ ئادەم ئەۋەتكەن. ئۇلارنىڭ قالپاقلىرىنىڭ قاناتلىرى لاچىن قاناتلىرىغا ئوخشايدىكەن، ئوقنى ئالدىغا قانداق ئاتسا، كەينىگىمۇ شۇنداق ئۇستىلىق بىلەن ئاتىدىكەن.

[1] بۇ سۆز ئوغۇز ۋە تۈرك (تار مەنىدىكى، يەنى خاقانىيە تۈركلىرى دېگەن مەنىدىكى تۈرك) تىللىرىنىڭ بىرىدە دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

زۇلقەرنەين بۇلارغا ھەيران قاپتۇ ۋە«اِنْ خُذْخُرَنْدْ — inan hužhurand» بۇلار باشقىلارغا موھتاج بولماي، ئۆز ئوزۇقىنى ئۆزى تېپىپ يەيدىغانلار ئىكەن؛ بۇلارنىڭ قولىدىن ئوۋ قېچىپ قۇتۇلالمايدۇ، قاچان خالىسا، شۇ چاغدا ئېتىپ يېيەلەيدۇ» دەپتۇ. شۇنىڭدىن تارتىپ بۇ ئەل «خُذْخُرْ huzhur» دەپ ئاتىلىپتۇ. كېيىن «خ - h» ھەرپى «ا — ئەلىف»كە ئالماشقان. مۇنداق بوغۇز ھەرپلىرىنىڭ بىر-بىرىگە ئالمىشىشى، بولۇپمۇ «ا - ئەلىف»نىڭ «خ - h» غا ۋە «خ - h» نىڭ «ا - ئەلىف»كە ئالمىشىشى كۆپ ئۇچرايدىغان ھادىسە.

مۇشۇ كىتابنى يازغان مەھمۇد ئېيتىدۇكى، بىزنىڭ بوۋىلىرىمىز بولغان ئەمىرلەرنىڭ «خَمير hәmir» دېيىلىشى ئەنە شۇنىڭدىن كەلگەن. چۈنكى، ئوغۇزلار «اَمير әmir» دېيەلمەي، «ا — ئەلىف» نى «خ - h» غا ئالماشتۇرۇپ «خَمير hәmir» دەيدۇ. شۇڭا، تۈرك ئەللىرىنى ساماني ئوغۇللىرىدىن ئالغان بوۋىمىزنى «خمر تكين hәmir tәgin» دەپ ئاتايدۇ. خۇددى «ئۇيغۇر uyoqur» سۆزىدە كۆرسەتكىنىمدەك، بۇ يەردە «ا — ئەلىف» ھەرپى «خ - h»غا ئالماشقان.

«خ - h» ھەرپى «ا — ئەلىف»كە ئالمىشىش بىلەن بىللە، «خُذ huż» سۆزىدىكى «ذ - ż» ھەرپىمۇ «ى - يا»غا ئالماشقان. بۇ «ذ - ż» ھەرپىنىڭ «ى — يا»غا ئالمىشىشى تۈپ قائىدە. شۇنىڭدىن كېيىن «خُرْ hur» سۆزىدىكى «خ - h» ھەرپى «غ - oq» غا ئالماشقان. «غ - oq»نىڭ «خ - h»غا، «خ - h»نىڭ «غ - oq»غا ئالمىشىشى كۆپ ئۇچرايدىغان ھادىسە. خۇددى ئەرەبچىدە «خَتَرَ»نى «غَدَرَ» دېگەندەك.

بۇ ئەلدە بەش شەھەر بار. ئۇنىڭ خەلقى ئەڭ ئەشەددىي كاپىرلار، ئەڭ ئۇستا مەرگەنلەردۇر. بۇ شەھەرلەر: سُلمى sülmi — سۇلمى، بۇنى زۇلقەرنەين سالدۇرغان. قُوجُو koqu — قوچو، جَنْبَلِقْ qanbalik — چانبالىق، بِيشْ بَلِقْ bәxbalik — بەشبالىق، يَنكي بَلِقْ yaŋi balik — ياڭىبالىق.

اَيْتِشْ aytix ئىككى كىشىنىڭ بىر-بىرىدىن تىنچلىق سورىشىشى.

اَيْتِغْ aytïoq بىر شېۋىدە «اَيْتِشْ aytix» مەنىسىدىكى سۆز، ئامان-ئېسەنلىك ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنى سوراشماق.

---

بىسمىم ئاتالايىنىڭ پىكرى بويىچە بۇ سۆزنى «خمر تكين hәmir tәgin» دەپ ئالدۇق.

ايرق ayruk ئايرىم. «باشقا» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدىغان سۆز. ئوغۇزچە.

ايرق ayrïk ئاجرىق ~ ئېجرىق (بىر خىل ئوت). تۈركلەر بۇنى «ادرق» aźrïk دەيدۇ. ئوغۇزلار «ذ» ھەرپىنى «ى – يا»غا ئالماشتۇرىدۇ.

ايلق ايلق ayluk ayluk «شۇنداق - شۇنداق» دېگەن بولىدۇ. ئوغۇزچە.




ايلا əylə شۇنداق. ئوغۇزچە. ايلا قلغل *əylə kïlqïl* —— شۇنداق قىلغىن.//

ايلا oylə چۈش ۋاقتى. ئوغۇزچە. قىپچاقلار «ى - يا» ھەرپىنى «ز - z»غا ئالماشتۇرۇپ، «ازلا» *ozlə* دەيدۇ.




اجلق aqlïk ئاچلىق.//

اشلق axlïk ئاشخانا. ئوغۇزلار بۇغدايىنى «اشلق» *axlïk* دەيدۇ.

اشيك əxyək ئېشەك. «[illegible]» *əxqək*مۇ دېيىلىدۇ. بۇنى «ى - يا» ھەرپى بىلەن تەلەپپۇز قىلغان نەپىسرەك.

اڤيا avya ئايۋا. بىر خىل بېھى. بىر شېۋىدە.




اكتو iktü ئۆي ھايۋىنى، قولدا بېقىلىدىغان مال.

اقرو akru ئاستا. اقرو اقرو *akru akru* —— ئاستا - ئاستا.

اذكو əźgü ئەزگۈ، ياخشى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| قشْنى قنُمْ اغشْقا | *koxni konum oꝗuxka*[1] |
| قلغلْ انكَرْ اَغرْلق // 154 I | *kïloꝗïl aŋar aꝗïrlik* |
| [illegible] انچغل | *artut alïp anunoꝗïl* |
| [illegible] رلْق | *əżgü tavar oꝗurluk* |

[قولۇم - قوشنا، ئۇرۇق - تۇغقانلارغا

ھۆرمەت قىلغىن،

سوۋغات ئالساڭ (جاۋابەن)،

ۋاقتىدا قىممەتلىك مال تەييارلىغىن.]

ئۇرۇق - تۇغقان، قولۇم - قوشنىلارغا ياخشىلىق قىل، ئۇلارنى ھۆرمەتلە: ئۇلاردىن سوۋغات ئالساڭ، تېخىمۇ قىممەتلىك سوۋغا تەييارلا.

## بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر

امْشُوىْ amxuy ئالگرات.// 155 I

## بۇ بابتىكى غۇننىلىكلەر

انْكدُزْ əŋdüz ئەندىز. يەردىن قېزىۋېلىنىپ ئاتىنىڭ قورساق ئاغرىقىغا دورا قىلىنىدىغان بىر خىل يىلتىز. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىنىڭ بۇ يېرىدە «اغشْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، لېكىن يازما نۇسخا 42- بەت 15-قۇر ۋە باشقا جايلاردا «اُغُشْ» شەكلىدە يېزىلغان. توغرىسى شۇ. شۇڭا، بىز «*oqux*» دەپ ئالدۇق.

*əŋdüz bolsa at əlməs* انْكُدُزْ بُلسا اتْ اَلماسْ

ئەندىز بولسا، ئات ئۆلمەس.

چۈنكى، بۇ يىلتىزنى يانجىپ كېسەل ئاتنىڭ بۇرنىغا تېمىتسا، ئات ساقىيىدۇ. بۇ ماقال يولۇچىنى سەپەرگە ئوبدان تەييارلىق كۆرۈشكە ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

انْكْلجْ iŋliq ئىڭلاچ. سامساققا ئوخشايدىغان بىر خىل تاغ ئوتى. كاۋاپ بىلەن يېيىلىدۇ.

انْكْلكْ əŋlik ئەڭلىك، خوتۇنلار مەڭزىگە سۈرتىدىغان ئاچ قىزىل بوياق.

اُنْكــدُنْ oŋdün ئالدىدا، بالدۇر. ئوغۇزلار «د - d» ۋە «ن - n» ھەرپلىرىنى تاشلاپ «اُنْــكْ oŋ» دەيدۇ. ئوغۇزلاردا بۇ بىر قائىدە. اُنْكْــدُنْ يُــرُتْ *oŋdün yürüt*—(ئېتىڭنى) ئالدىدا يۈرگۈز.// [156 I]



ئاخىرى غۇننىلىكلەر

اُلْدَنْكْ uldaŋ ئۆلتاڭ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*ïtka uvut ətsə uldaŋ yəməs* اتْقا اُقتْ اتْسا اُلْدَنْكْ يماسْ

ئىتقا ئۇيات كىرسە، ئۆلتاڭ يېمەس.

بۇ ماقال ئۇياتچان بولۇشقا ئۈندەپ، كىشىنى يامان ئىشلاردىن قايتىشقا دەۋەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ.// [70]

اُزْلَنــكْ uzlaŋ (ئىككى مەخرەج ئارىسىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان «ز» بىلەن) ئايلەك، كېلەر. ئوغۇزچە.

ازْدنْكْ izdəŋ ئىزدەم. بېلىق تۇتىدىغان بىر خىل تور: چىۋىقلار سۇغا قاتار تىزىلىپ، توسما ياسىلىدۇ، توسمىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن ئېغىز قالدۇرۇلىدۇ، تور شۇ ئېغىزغا ئورنىتىلىدۇ، بېلىقلار تورغا كىرىش بىلەنلا، تور تارتىۋېلىنىدۇ.

اخْسُـــنْكْ ahsuŋ: اخْسُـــنْكْ ارْ *ahsuŋ ər*— جېدەلچى ئادەم، مەستلىكتە غوۋغا چىقىرىدىغان ئادەم. بۇ سۆز بىر شېۋىدە «اَخْسُمْ *ahsum*»مۇ دېيىلىدۇ.// [157 I]

## بۇ بابتىكى مىساللار

اَيْبَنْكْ aybaŋ ئايپاڭ. اَيْبَنْكْ اَرْ *aybaŋ ər* — ئايپاڭۋاش ئادەم. چىگىلچە.

اَيْدنْكْ aydïŋ ئايدىڭ.

## تۆت ھەرپلىكلەر

اِرْنْكَانْ[1] ərŋən بويتاق. اِرْنْكَانْ اِرْ *ərŋən ər* — بويتاق ئەر. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

ارنكانْكا الكْ قري بُوزُنْ اْمْ تكاماسْ

*ərŋəngə əlik kari bəzün əm tikəməs*

بويتاققا ئەللىك قېرى بۆزدىمۇ ئىشتان چىقماس.

چۈنكى، يات ئادەم ئۇنىڭغا كۆيۈنمەيدۇ. بۇ ماقال ئۆيلىنىشكە دەۋەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ.// 158 I

## اَفْعَالْ əf'al، اُفْعَالْ uf'al، اِفْعَالْ if'al شەكىللىرىدە ئوتتۇرا ھەرپى ھەرىكەتلىك سۆزلەر بابى

ارْقارْ ark̡ar ئارقار. ياۋا قوينىڭ چىشىسى. مۈڭگۈزىدىن پىچاق سېپى ياسىلىدۇ.

اشبار axbar ھەلەپ. سامانغا كېپەك ئارىلاشتۇرۇپ تەييارلانغان يەم.

اشْـلارْ ixlər خوتۇن. ئەسلى «اشــيلارْ» *ixilər* بولۇپ، «خېنىملار» دېگەن بولىدۇ. ئىستېمالدا ئېيتىشقا ئەپلىك بولۇشى ئۈچۈن، «ى - يا» چۈشۈرۈلگەن. بۇ سۆز

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اَرْنكَانْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز «ر» نىڭ ئۈستىدە ساكىن بولۇشىنى توغرا تاپتۇق.

كۆپـلۈككىمۇ ماڭىـدۇ، بىرلىككىمـۇ ماڭىـدۇ. بۇنـداق ئاتلىشـىنىڭ ئـۈزۈن هېكايىسى بار.

اَخشاغْ ohxaoq ئوخشاش. انِكْ اَخشاغي *aniŋ ohxaoqi* — ئۇنىڭ ئوخشىشى.

ارْقاغْ ark̡aoq ئارقاق. رەختنىڭ ئارقىقى.

اَقْرُوغْ ovruoq سۆڭەك ئۆگىسى. بۇ سۆز «اَغْرُوغْ *oqruoq*»مۇ // [159 I] دېيىلىدۇ. تاغنىڭ ئۈزۈلۈپ يەنە ئۇلانغان يېرىمۇ «اَقْرُوغْ *ovruoq*» دېيىلىدۇ.

اُقْــــرُوغْ ovruoq ئومۇرتقا سۆڭىكىنىڭ بويۇنغا تاقاشقان يېرى. // [71] بۇ ئۈچ سۆزنىڭ ئەڭ توغرىسى «اَغْرُوغْ *oqruoq*»دۇر.

اَغْراغْ oqraoq نىيەت، مەقسەت.

انداغْ andaoq ئانداق، شۇنداق. انداغْ اَيْدِم *andaoq aydïm* — شۇنداق دېدىم. چىگىلچە.

اندِغْ andïoq ئەگلەك ۋە غەلۋىرگە ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ قاسقىنى.

اُبراقْ uprak̡ ئۇپراق، ئۇپرىغان. اُبْراقْ تونْ *uprak̡ ton* — ئۇپرىغان تون.

اَتْغاقْ atoqak̡ قۇلۇنجى. قېرىندا سىرىقسۇ يىغىلىش كېسىلى. بىر خىل سېرىقچېچەكمۇ «اَتْغاقْ *atoqak̡*» دېيىلىدۇ. قايغۇدىن رەڭگى سارغايغان كىشىلەرمۇ شۇنىڭغا ئوخشىتىپ «اَتْغاقْ *atoqak̡*» دېيىلىدۇ.

اُجْماقْ uqmak̡ ئۇجماق، جەننەت. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| تُرْلُكْ چَچَكْ يَزِلْدِي | *türlüg qəqək yazïldï* | [تۈرلۈك چېچەك يېزىلدى، |
| بَرْچِنْ يَذِمْ كَرِلْدِي // [160 I] | *barqïn yažïm kərildi* | (گويا) كىمخاب سېلىنچا سېلىندى، |
| اُجْماقْ يَرِي كُرُلْدِي | *uqmak̡ yəri kərüldi* | جەننەت يېرى كۆرۈلدى، |
| تُمْلُغْ يَنَا كَلْكُسُزْ | *tumluoq yanə kəlgüsüz* | قىش ئەمدى كەلمەسكە كەتتى.] |

باھارنى تەرىپلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: تۈرلۈك گۈللەر ئېچىلدى، (يەر يۈزى) گويا يىپەك گىلەملەر سېلىنغاندەك بولدى؛ گويا جەننەت يېرى كۆرۈلدى، ھاۋا ئىسسىدى، سوغۇق بارسا كەلمەسكە كەتتى.

اَخْساقْ ahsak̡ ئاقساق.

ارْتاقْ artak̡ ئارداق، بۇزۇق، بۇزۇلغان. ارْتاقْ نانْكْ *artak̡ nəŋ* — بۇزۇق نەرسە.

تېكىست

أُرْغاقْ oroqak ئورغاق.

غْــراقْ oqrak ئوغراق. چېگرىدىكى «قــرا يغـاچْ kara yiqaq قارا ياغاچ» دەپ ئاتىلىدىغان جايدا ئولتۇراقلاشقان بىر تۈرك قەبىلىسى.// 161 I

اَغْلاقْ aoqlak: اَغْلاقْ يىرْ aoqlak yər — ئاخلاق يەر، خالىي يەر.

أُغْلاقْ ooqlak ئوغلاق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

أُغْلاقْ يللكْ سزْ أُغْلانْ بللكْ سزْ oqlak yiliksiz oqlan biliksiz

ئوغلاق يىلىكسىز، بالا بىلىمسىز.

اسْــتاكْ istək ئىستەك، ئىشتىياق. اسْــتاكْ قُــبْتى istək kopti — ئىستەك قوپتى، ئىشتىياق تۇغۇلدى.

اُسْتاكْ üstək ئۈستەك. مەسىلەن: مىڭنىڭ ئۈستىگە يۈزنى ئۈستىلەپ بېرىش. مَنْ اُسْتاكْ بيرْدِمْ mən üstək bərdim — مەن ئۈستەك بەردىم.

اُبْلانْ oplən ھۆپلەن، ھۆپىگەن. چاشقان جىنسىغا كىرىدىغان كىچىك بىر جانىۋار.

ارْغُونْ aroqun ئارغۇن، ئاغمىخان. چاشقان جىنسىغا كىرىدىغان، ئۇزۇنلۇقى يېرىم گەز كېلىدىغان بىر جانىۋار. تام يېرىقلىرىدىن قۇشقاچلارنى ئۇۋلايدۇ، قويغا ئېتىلسا، قوينىڭ گۆشى سارغىيىدۇ، ئۇخلاۋاتقان ئادەمگە ئېتىلسا، ئۇ ئادەمنىڭ سۆيدۈكى تۇتۇلىدۇ.

اَلْتُونْ altun ئالتۇن.

اُمْكانْ əmgən ئۆمگەن، گۆرەن تومۇرى.// 162 I

انْكانْ ingən ھىنگان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

انْكانْ انْكرَسا بُتُو بُزْلارْ ingən iŋrasa botu bozlar

ھىنگان ئىڭرىسا، بوتا بوزلار.

بۇ ماقال ئۇرۇق - تۇغقانلارنىڭ بىر - بىرىگە بولغان مېھرىبانلىقىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئېيتىلىدۇ.

## بۇ بابتىكى مىساللار

ئۇيناش، ئۇيىنىشى بار خوتۇن. oynax أيْناشْ

ئۇيناق خوتۇن، شوخ خوتۇن. — oynak ixlər أيناق اشلارْ. ئۇيناق oynak اىناقْ

ئايران، قېتىق. ayran ايْرانْ

## «ۋ - ۋاۋ» ھەرپى قوشۇلغان سۆز

ئۇينايدىغان يەر. — oynaqu yər أيْناغو ييرْ :oynaqu ايْناغو

## بۇ بابتىكى مەنقۇسلار

163 I

ئۆلەن. خۇش پۇراق بىر ئۆسۈملۈكنىڭ يىلتىزى، يېگىلى بولىدۇ.// ulyan اليانْ

## بۇ بابتىكى غۇنىنلىكلەر

بارماق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن: ərŋək ارْنكاكْ

*bəx ərŋək tüz ərməs* بيشّ ارّنكاكّ تُوزّ ارّماسّ

بەش بارماق تەكشى ئەمەس.

بۇ «ئادەملەرمۇ بىر - بىرىدىن پەرقلىنىدۇ» دېگەن بولىدۇ.

ئۈركەك. چالا پىشقان ھاك. ürŋək ارنكاك

## فَعالْ fəal ۋە فَعُولْ fəul
## شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

اَلُوجْ aluq ئالۇچا[1].

164 | الارْ ular ئۇلار[2].//

اوسُوزْ usuz ئۇيقۇسىز. اُوسُوزْ كِشي *usuz kixi* — ئۇيقۇسىز كىشى.

اسيزْ əsiz كەپسىز، بەخۇاش بالا.

اَذيزْ əziz ئېگىز. ھەر نەرسىنىڭ ئېگىزى.

اكيشْ əgix ئەگۈش، داشقال. مەدەنلەرنى ئېرىتكەندە قېپقالغان چىقىرىندى.

اكيشْ igix شاش ھايۋان.

اَڤاكْ əvək ئالدىراڭغۇ. اَڤاكْ اَرْ *əvək ər* — ئالدىراڭغۇ ئادەم.

اَلُوكْ əlük مەسخىرە، ھەزىل.

الاغْ ulaq ئۇلاغ. بەگنىڭ بۇيرۇقى بىلەن يۈرىدىغان تېز پوچتىكەشنىڭ بېكەتلەردە يەڭگۈشلەپ مىنىدىغان ئېتى.

اُلاغْ ulaq ئۇلاق. كىيىمگە سېلىنغان ئۇلاق.

اُخاقْ uhak ئۆرۈك قېقىنىڭ شىرنىسى. بۇ ئىچىلىدۇ.

165 | اُشاقْ uxak سۇخەنچىلىك. اُشاقْ سُوز *uxak soz* --- ئۇششاق سۆز، غەيۋەت.//

اُسالْ[3] osal: اُسالْ كشي *osal kixi* — بىپەرۋا كىشى.

انالْ ïnal ئانىسى ئېسىلزادە،73// ئاتىسى ئاددىي خەلقتىن بولغان ياشلار شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇ بىر قائىدە.

اُجانْ uqan ئىككى يەلكەنلىك كېمە. قىپچاقچە.

---

[1] بۇ سۆز ئەرەبچە «البرْوذ» دەپ ئىزاھلانغان، بۇنىڭ بىر مەنىسى «سوۋۇتۇلغان نەرسە»، يەنە بىر مەنىسى «مۆلدۈر». بۇ مەنىلەر بۇ يەرگە توغرا كەلمەيدۇ. شۇڭا، بروككېلمان «بۇ سۆز خاتا يېزىلغان بولسا كېرەك، توغرىسى ‹ البرْقُوقْ – ئەينۇلا › بولۇشى كېرەك» دەيدۇ. «اَلُوجْ *aluq* » سۆزى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدا «ئالۇچا» شەكلىدە ساقلانغان.

[2] «الارْ» سۆزى ئەرەبچە « يعقوب — ئەركەك كەكلىك» دەپ ئىزاھلانغان. ئۇيغۇر تىلىدا «ئۇلار» بىلەن «كەكلىك» باشقا ـ باشقا نەرسە.

[3] ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدا بۇ سۆز كۆپرەك «يامان، ناچار» دېگەن مەنىلەردە ئىشلىتىلىدۇ.

## بۇ بابتىكى مىساللار

اياسْ ayas ئاياز، تىنىق، ئوچۇق. يَـاسْ كُـوكْ ayas kok ئوچۇق ھاۋا، سۈزۈك ئاسمان. چىرايلىق قۇللارمۇ «اياسْ ayas» دېيىلىدۇ.

اُتُونْ utun پەس، پەسكەش.

## تۆت ھەرپلىكلەر

اُكاىْ ogəy ئۆگەي. اُكاىْ اَتا ogay ata ئۆگەي ئاتا. اُكاىْ اُغُلْ ogay oqul — ئۆگەي ئوغۇل. اُكاىْ قِيزْ ogay kiz — ئۆگەي قىز.// 166 I

اُماىْ umay ئۇماي، ئەش، يولداش، ھەمراھ. ئايالنىڭ كۆزى يورۇغاندا، بالىدىن كېيىن چۈشىدىغان نەرسە. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُمايْقا تَبِنْسا اُغُلْ بُلُورْ *umayka tapinsa uqul bulur*

ئەشكە تېۋىنسا، ئوغۇل تاپار.

كىم تۇغۇت ئىشىغا خىزمەت قىلسا، ئوغۇللۇق بولىدۇ. خوتۇنلار بۇنى ياخشىلىققا جورۇيدۇ.

## فَعْلَى fə'la شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

اَرْبا arpa ئارپا. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَرْباسِزْ اَتْ اَشُوماسْ اَرْقاسِزْ اَلْبْ جَرِيكْ سِيُوماسْ

*arpasiz at axumas arkasiz alp qərik siyumas*

ئارپىسىز ئات قىر ئاشالماس، يارەمچىسىز باتۇر سەپنى يىمىرەلمەس.

بۇ ماقال ھەر ئىشتا ئۆزئارا ياردەملىشىشكە دەۋەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ.

اُرْتُو ortu ئورتا، ئوتتۇرا. ھەر نەرسىنىڭ ئوتتۇرىسى. اُرْتُو اَرْ ortu ər — ئوتتۇرا ياشلىق ئادەم. اَڤْ اُرْتُوسى əv ortusi ئۆينىڭ ئوتتۇرىسى. كُونْ اُرْتُو kün ortu — چۈش ۋاقتى. چىگىلچە. //167 I

اَرْتا ərtə[1] ئەتە، ئەتىگەن.

اَرْجى arqi بوغچا، خالتا.

اُرْدُو ordu ئوردا، خان شەھرى. بۇنىڭدىن ئېلىنىپ، خاقانلار تۇرىدىغان قەشقەر شەھرى «اُرْدُو كَنْدْ ordu kənd — ئوردا كەنت» دېيىلىدۇ.

اُرْدُو ordu ئوردۇ. بالاساغۇنغا يېقىن بىر شەھەر. بالاساغۇن شەھرىمۇ «قُوزْ اُرْدُو kuz ordu — قۇز ئوردۇ» دېيىلىدۇ.

اُرْدُو ordu: اُرْدُو بشي ordu baxi — ئوردا بېشى، خاقانىنىڭ يېنىدا خىزمەت قىلغۇچى.

اُرْدُو ordu ئوردۇ. چاشقان ۋە كۈسۈتكىگە ئوخشاش يەر ئاستىدا ياشايدىغان ھايۋانلارنىڭ ئىنى، ئۇۋىسى. //74

اُرْدُو ordu: اُرْدُو تالْ ordu tal — ئوردۇ تال. توك چۈشۈرۈشكە ئىشلىتىلىدىغان ھاك ئارىلاشمىسى. بۇ سۆز ئىككى تىلنىڭ بىرىدە ئىشلىتىلىدۇ.

اكْدُو əgdü ئەگرى پىچاق. قىلىچ قىنى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى ئويۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ئۈچى ئەگرى پىچاق. //168 I

اَكْدي əgdi قۇشخانا، گوداڭ. مال سويۇلىدىغان جاي.

امْدي əmdi ئەمدى. امْدي كَلْدمْ əmdi kəldim — ئەمدى كەلدىم. ئوغۇزلار «ا — ئەلىف» ھەرپىنى كەسرە بىلەن ئوقۇپ، «اِمْدي imdi» دەيدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اُبْكَمْ كَلبْ اُغْرَدمْ | əpkəm kəlip oqradim | [قەھرىم كېلىپ ئېتىلدىم، |
| اَرْسْلَنْ لَيُو كُكْرَدمْ | arslanlayu kəkrədim | ئارسلاندەك ھۆركىرىدىم، |
| الْبْ لارْ بَشنْ تُغْرَدمْ | alplar baxin toqradim | باتۇرلار بېشىن توغرىدىم، |
| امْدي مَنى كمْ تُتارْ | əmdi məni kim tutar | ئەمدى مېنى كىم تۇتار.] |

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اَرْتا» شەكلىدە يېزىلغان. بىز فەتھەلىك ئالدۇق.

غەزىپىم كېلىپ دۈشمەن ئۈستىگە ئېتىلدىم، ئارسلاندەك ھۆركىرىدىم، باتۇرلارنىڭ كاللىسىنى ئالدىم، ئاندىن كۆپچىلىك ئوتتۇرىسىغا چىقىپ، «قېنى ئەمدى مېنى كىم تۇتالايدۇ» دەپ ۋارقىرىدىم. 169 I//

اُمْدُو umdu ئۈمىتۇلۇش، تىلەك، تەمە. اُمْدُوچى *umduqï* — تىلەمچى.

اَنْدا anda ئاندا، ئۇ يەردە.

اَبْرِي oprï ئوپۇر، ئوپۇرۇلغان يەر، ئورا.

اُتْرا otra ئوتتۇرا. ھەر نەرسىنىڭ ئوتتۇرىسى. بۇ سۆز «[illegible] *ortu*» سۆزىدىن ئۆزگەرگەن.

اَيْرُو ayru ئايرىم، باشقا. [illegible] — *muni tiləməsə sən ayru nə kərək* بۇنى خالىمىساڭ، ساڭا باشقا نېمە كېرەك؟

اَذْرِي aẑrï ئارا. ئىككى ئاچىلىق ھەربىر نەرسىمۇ «اَذْرِي *aẑrï*» دېيىلىدۇ. اَذْرِي بُتْلُغْ — *aẑrï putluq* ئارا پۇتلۇق، قايچا پۇت ئادەم.

اُتْرُو utru ئۇتتۇر، ئۇدۇل. [illegible] — *ol maŋa utru kəldi* ئۇ ماڭا ئۇتتۇر كەلدى.

اَسْرا asra ئاست.

اِسْرا isrə تۆۋەن، كېيىن. [illegible] — *ol andan isrə ol* ئۇ ئۇنىڭدىن تۆۋەن ئۇ.

اَسْرِي asrï قاپلان. ئالا ئارغامچا «اَسْرِي يِشِغْ *asrï yïxïq*» 170 I// دېيىلىدۇ. ئىككى رەڭلىك ھەربىر نەرسىمۇ قاپلان رەڭگىگە ئوخشىتىلىپ «اَسْرِي *asrï*» دېيىلىدۇ.

اُغْرِي oqrï ئوغرى. بۇ سۆزدە «[illegible] *oq*» ھەرپى ئەسلىدە كەسرىلىك ئىدى: يېنىكلىتىپ ساكىنلىق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. خۇددى ئەرەبچىدە «[illegible]» سۆزى «[illegible]» ۋە «[illegible]» سۆزى «اُذْنٌ» تەلەپپۇز قىلىنغىنىدەك. بُو نانْكْ اَنِكْ اُغْرِي [1] اُلْ — *bu nəŋ aniŋ oqrï*[1] *ol* بۇ75// نەرسە ئۇنىڭدىن تۆۋەن ئۇ.

اَكْرِي əgri ئەگرى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يِلانْ كَنْدُو اَكْرِيسِينْ بِلْماسْ تَڤِي بُويْنِنْ اَكْرِي تِيرْ

*yïlan kəndü əgrisin bilməs təvi boynïn əgri tər*

يىلان ئۆزىنىڭ ئەگرىلىكىنى بىلمەس، تۆگە بويىنىنى ئەگرى دەر.

---

[1] بۇ «ئوغرى» سۆزىگە كەلتۈرۈلگەن مىسال بولسىمۇ، لېكىن بۇنىڭدىكى «ئوغرى» سۆزى «ئوغرى» دېگەن مەنىنى ئەمەس، «تۆۋەن» دېگەن مەنىنى بىلدۈرۈپ كەلگەن.

بۇ ماقال ئۆزىدە ئەيىب تۇرۇقلۇق باشقىلاردىن كۈلىدىغان غەيۋەتچىلەرگە تەمسىل قىلىپ ئېيتىلىدۇ.

اَكْرا ügrə ئۈگرە. سۈيۈقئاشنىڭ بىر تۈرى. ئۇ چۆپتىن سۇلۇق، لەززەتلىكرەك بولىدۇ.

الْـرى əlri ئەلتېرە، ئوغلاق تېرىسى. «د» $d$ – «د» ھەرپى قوشۇلۇپ «الْـدري» *əldiri*»مۇ دېيىلىدۇ.// 171 I

اُژْرو arzu ئارجۇ، چىشى چىلبۆرە (ئىككى مەخرەج ئارىسىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان «ر» بىلەن). بىر تۈركۈم ئادەم بىر نەرسىنىڭ ئەتراپىغا توپلانسا، «كشى اژروليو قردي «*kixi arzulayu kordi*» دېيىلىدۇ. «كىشىلەر خۇددى چىلبۆرىلەر ئادەمنى يېگىلى ئولاشقانتەك قورشىدى» دېگەن بولىدۇ.

ارْسُو arsu پەس، قەدىرسىز نەرسە. ئوغۇزچە.

ارْغُو aroqu ئىككى تاغ ئارىسى. بۇنىڭدىن ئېلىنىپ تىراز (تالاس) بىلەن بالاساغۇن ئارىسىدىكى شەھەرلەرمۇ «ارْغو» *aroqu* دېيىلىدۇ، چۈنكى ئۇ يەرلەر ئىككى تاغ ئارىسىدا.

اُرْغا uroqa ئېگىز دەرەخ. ئوغۇزچە. ئارغۇ تىلىدىمۇ شۇنداق.

امْغا ïmoqa مال (سېلىق) يىغىدىغان ئەمەلدار.// 172 I

انغا anoqa ئاڭقاۋ. انغا ارْ *anoqa ər* — ئاڭقاۋ ئادەم، يارىماس ئادەم. ھەرقانداق كېرەكسىز، يارىماس نەرسىمۇ «انغا» *anoqa* دېيىلىدۇ.

اِرْڤى irvi: ارْڤى قُلاقْ *irvi kulak* — ئۇچلۇق، ئۇزۇن قولاق.

ارْڤى irvi كېسەللەرگە بېرىلىدىغان بىر خىل ھىندىستان دورىسى.

اَرْقا arka ئارقا، دۈمبە.

ارْقـا arka ياردەمچى، يۆلەكچى. قىيىنچىلىقتا دۇچ كەلگەندە ياردەم بېرىدىغان ئادەم. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

ارْقاسزْ الْبْ جَرِكْ سِيُوماسْ *arkasiz alp qərik siyumas*

ياردەمچىسىز باتۇر سەپنى يىمىرەلمەس.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىنىڭ مۇشۇ يېرىدە «اژرو» شەكلىدە يېزىلغان. 618 - بېتىدە بولسا «اَرْژُوليُو» شەكلىدە كەلگەن. بىز شۇنىڭغا ئاساسەن «ارْژُو» *arzu* شەكلىدە ئالدۇق.

بۇ سۆز يازما نۇسخىدا ئاۋۋال «قُـرى» يېزىلىپ، كېيىن «قُـردي» قىلىپ تۈزىتىلگەن، لېكىن «د – $d$» ھەرپى ئوچۇق ئەمەس. بىز مەنە ئېتىبارى بىلەن «قُرْدى» *kordi* بولغىنى توغرا دەپ ھېسابلىدۇق.

اُبْكا əpkə ئۆپكە.

اُبكا opkə ئۆپكە، غەزەپ. چۇنكى، غەزەپ ئۆپكىدىن چىقىدۇ. بۇ سۆز ئەرەبچىدە «يامغۇر»نى «سَماء — ئاسمان» دېگەنگە ئوخشاش، كۆچمە مەنىدە كەلگەن. 76//

اُتْكي otki بەدەل، ھەق. چىگىلچە. بُو اَتْقا اُتْكـــي بَـــرْدِمْ *bu atka ətki bərdim* — بۇ ئاتنىڭ بەدىلىنى بەردىم.

اجْكُو əqkü ئۆچكە. 173 I//

اجْكُو iqkü ئىچكۇلۇك. ئىچىلىدىغان نەرسە.

اذْكُو əżgü ئەزگۇ، ياخشى، چىرايلىق. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *kəlsə kixi atma aŋar ərtər külə* | كَلْسا كشي اتْما انكارْ اُرْتَرْ كُلا |
| *bakkïl aŋar ażgülükün aqzïn külə* | بَقِلْ انكارْ اذْكُولُكنْ اغزن كُلا |

[ ساڭا بىر كىشى كەلسە، ئۇنىڭ (يۈزى)غا ئۆرتەيدىغان
كۈل چاچما، ئۇنىڭغا ياخشىلىق بىلەن كۈلۈپ قارا.]

ساڭا بىر كىشى كۈلۈمسىرەپ كەلسە، ئۇنىڭ يۈزىگە ئۆرتەيدىغان كۈل چاچما، ئۇنى ئوچۇق چىراي بىلەن ياخشى كۈتۈۋال

ارْكي ərki شۇبھە، گۇمانىنى بىلدۈرىدىغان ياردەمچى سۆز. اُلْ كَلِرْمُو ارْكي *ol kəlirmu ərki* — ئۇ كېلەرمىكىن؟ بۇ سۆز سوئالنى بىلدۈرۈپمۇ كېلىدۇ.

اُرْكُو ərkü ئۆركەش. تۆگىنىڭ لوكىسى.

اسْكُو əskü ئۆتكەمە.

اسْكي əski ئەسكى، كونا. اَسْكي تُونْ *əski ton* — ئەسكى تون، كونا تون. 174 I//

اُلْكُو ülkü ۋەدە، ئەھدە.

الْكا əlkə: الْكا بُلاقْ *əlkə bulak* ئەلكە بۇلاق. بىر تۈرك قەبىلىسىنىڭ ئىسمى.

اَغْلا oqla يىگىت. ئارغۇچە.

اَغْلي oqlï قەشقەردە تېرىلىدىغان تاتلىق ئاق سەۋزە.

اذْما: ażma اذْما يِلْقي *ażma yïlkï* — قېرىپ قالغانلىقى ئۈچۈن، ئىشلەتمەي قويۇپ بېرىلگەن يىلقا.

اُرْما: ərmə اُرْما سَجْ *ərmə saq* — ئۆرۈمە چاچ.

ازْمانْ¹ azma ئازما. تاشقىنىڭ تېرىسى يېرىلىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن چاپالمايدىغان قوچقار.

اژْما üzmə ئۈجمە (ئىككى مەخرەج ئارىسىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان «ر» بىلەن).

اُسْمي üsmi: اُسْمي تِرِمْ üsmi tarïm — ئۈسمى تارىم. ئىسلام ئېلىدىن² ئۇيغۇر ئېلىگە ئېقىپ بارىدىغان چوڭ دەريا. بۇ دەريا 175 I // شۇ يەردە قۇمغا سىڭىپ كېتىدۇ.

اَكْما əgmə ئەگمە. ئۆينىڭ ئەگمىسى.

اُكْما üqmə: اُكْما تُپْراقْ üqmə toprak توپىلانغان تۇپراق. ھەرقانداق توپىلانغان نەرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

اَلْما alma ئالما. ئوغۇزچە. تۈركلەر بۇنى «اَلْملا almïla» دەيدۇ.

اُلْما olma كوزا.

اتْنُو ətnü ئۆتنە. مِنْ يَرْماقْ اُتْنُو بِرْدِمْ mən yarmak ətnü bərdim — مەن يارماق ئۆتنە بەردىم.

اشْنُو axnu ئىلگىرى، ئاۋۋال. مِنْ انْدَنْ اشْنُو كَلْدِمْ mən andan axnu kəldim — مەن ئۇنىڭدىن ئىلگىرى كەلدىم.

انْدا anda ئاندا، ئۇ يەردە. ئوغۇزلار 77 // بۇ سۆزنى «كېيىن» دېگەن مەنىدە ئىشلەتكەندە، «ا - ئەلىف» ھەرپىنى «ن - n»غا ئالماشتۇرۇپ، «andan» دەيدۇ. پەقەت «ئۇ يەردە» دېگەن مەنىدە ئىشلەتكەندىلا، باشقىلارغا ئوخشاش قوللىنىدۇ.

«ا ـ ئەلىف»نى «ن - n»غا ئالماشتۇرۇش ئەرەبچىدىمۇ بار. مۇسا پەيغەمبەرنىڭ ھېكايىسىدە ئۇلۇغ تەڭرى ئېيتقان «ومَا رَبُّ العَالَمِين» دېگەن ئىبارىدە «مَا» دىكى «ا ـ ئەلىف» «ن - n» بىلەن ئالماشقان. چۈنكى، ئەقىل ئىگىلىرىگە قويۇلغان سوئالدا «ماهذا» بۇ نېمە؟» دېيىلمەستىن، 176 I // «مَنْ هذا» بۇ كىم؟» دېيىلىدۇ. يەنە ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ «لنسْفعا بالنّاصية» دېگەن ئىبارىسىدىمۇ «ن - n» ھەرپى «ا - ئەلىف» قا ئالماشقان. «اَعْشَى a'xa» ئىسىملىك بىر شائىرنىڭ تۆۋەندىكى شېئىرىدىمۇ شۇنداق بولغان:

وَلا النَّصْبَ الْمَنْصُوبَ لا تَعْبُدَنَّهُ

لعاقبَة  وَاللّهَ رَبَّكَ فاعْبُدا

---

¹ بۇ سۆز يازما نۇسخىدا ئاۋۋال «ازْما» دەپ يېزىلىپ، كېيىن «ازْمـانْ» قىلىپ تۈزىتىلگەن. ۋەزىن ئېتىبارى بىلەن «azma» بولغىنى توغرا.

² ھازىرقى تارىم دەرياسى. ئۇ زاماندا كۇچانىڭ غەرب تەرىپىدىكى ئاھالە ئىسلام دىنىغا كىرىپ بولغاچقا، ئىسلام دىنىغا تېخى كىرمىگەن شەرقىي ئۇيغۇرلاردىن پەرقلەندۈرۈلۈپ «ئىسلام ئېلى» دەپ ئاتالغان.

بۇ يەردىكى «فاعبُدا» سۆزى ئەسلىدە «فاعبُدَنْ» بولۇپ، «ن - n» ھەرپى «ا – ئەلىف»قا ئالماشقان.

## فَعْلَى fa' la شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

اكى iki ئىككى.

## فُعُلْ fuul شەكلىدە «ج – q» بىلەن ياسالغان غۇننىلىك سۆزلەر بابى

اُتُنْجْ otünq ئۆتنە، قەرز. [illegible]
177 | مەن ئۇنىڭغا يارماق ئۆتنە بەردىم — mən aŋar yarmak otünq bərdim.//

اوتُنْجْ utunq: اوتُنْجْ [illegible] utunq ix — ئۇياتلىق ئىش. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «ئۇۋات، ئۇيات، ھايا» مەنىسىدىكى «اُڤُتْ uvut» تۇر.

اُجُنْجْ üqünq ئۈچىنچى.

اكُنْجْ ikinq ئىككىنچى. ئۇندىن تۆۋەن سانلارنىڭ تومۇرىغا ئۇنىڭ ئۆزىدىن ئاۋۋالقى سانىنىڭ داۋامى ئىكەنلىكىنى ۋە مەلۇم نۆۋەت تەرتىپى بىلەن كەلگەنلىكىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن، ئاۋۋال «ن – n»، ئاندىن «ج – q» ھەرپلىرىنى قوشۇش بىر قائىدىدۇر: «تُورْتُنْجْ tərtinq — تۆتىنچى، بِيشُنْجْ bəxinq — بەشىنچى» دېگەنگە ئوخشاش. بۇلارنىڭ ئەسلى «تُورْتْ tərt» بىلەن «بِيشْ bəx» ئىدى، يۇقىرىدىكى مەنىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن، تومۇرغا ئاۋۋال «ن n»، ئاندىن «ج q» ھەرپلىرى قوشۇلغان. بۇنى ھەرقانداق ساننىڭ تومۇرىغا قوشۇشمۇ مۇمكىن:

[illegible] onunq - ئونىنچى، [illegible] yigirminq يىگىرمىنچى (بۇ «ئون توققۇزدىن كېيىن كەلگەن» دېگەن بولىدۇ) دېگەندەك. بۇ ئۆزگەرمەس قائىدە.

ارُنْجْ ərinq « ئېھتىمال، بەلكى» مەنىسىدىكى سۆز. [illegible] ol kəldi ərinq —
178 | ئۇ كەلدى بولغاي، ئۇ بەلكى كەلگەندۇر.//

ارُنْجْ urunq پارا.//

ارنج əriŋq راھەت، باياشات تۇرمۇش كەچۈرۈش. بەزى شىۋىلەردە ئىككى مەخرەج ئارىسىدىكى «ز» بىلەن «ارنْژ əriŋz» دەپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

اڤنْج avïŋq ئاۋۇنماق، كۆڭۈل كۆتۈرمەك. اُلْ مَنْكَا افَنْدِي ol maŋa avïndi — ئۇ ماڭا كۆڭۈلكتى.

اِكِنْجْ ikiŋq[1] ئىككىنچى.

اُكُنْجْ oküŋq ئۆكۈنچ، پۇشايمان. اُلْ تَلِمْ اُكُنْجْ اُكُنْدِي ol təlim oküŋq ökündi — ئۇ تولىمۇ ئۆكۈندى.

اُكُنْجْ ogüŋq ماختىنىش. بُو اِشْكَا نَا اُكُنْجْ كَرَكْ bu ixkə nə ogüŋq kərək بۇ ئىشقا ماختىنىشنىڭ نېمە كېرىكى بار؟

اَيْلِنْجْ uliŋq: يُلِنْجْ يُولْ uliŋq yol — ئايلانما يول. ھەرقانداق قىڭغىر نەرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

اِلْنْجْ iləŋq جىبىلەش، تەنە، تاپا. مەسلىھەت بەرگۈچىنىڭ مەسلىھەتى خاتا بولۇپ قالسا، تەنە قىلىش.

اُمُنْجْ umuŋq ئۈمۈلۈش ~ ئۈمۈنۈش، ئۈمىد. اُمُنْجْ تَنْكْرِيكَا تُتْ // 179 I umuŋq təŋrigə tut — ئۈمىدىڭنى تەڭرىگە باغلا.

اُنُنْجْ onuŋq ئونىنچى. اُنُنْجْ يَرْمَاقْ onuŋq yarmak — ئونىنچى يارماق، باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

اَنْنْجْ ïnaŋq ئىشەنچ، ئىشەنچلىك. اِنَنْجْ بَكْ ïnaŋq bəg — ئىشەنچلىك بەگ.




اتنْجُو atïŋqu: اِتَنْجُو نَانْكْ atïŋqu nəŋ — ئېتىلغان نەرسە، تاشلانغان نەرسە.

اتنْجُو itiŋqü ئىتتىرىلگەن. اِتِنْجُو نَنْكْ itiŋqü nəŋ — ئىتتىرىلگەن نەرسە، يوقىتىلغان نەرسە.

اذنْجُو ïżïŋqu قويۇۋېتىلگەن، بوش. اذنْجُو سَاجْ ïżïŋqu saq — قويۇۋېتىلگەن چاچ، ئەرلەرنىڭ كېيىن قويۇپ بەرگەن چېچى. بۇ سۆز باشقا نەرسىلەرگىمۇ

[1] بۇ سۆز مۇشۇ بابتا ئىككى قېتىم بېرىلىپ قالغان.

[2] يازما نۇسخا 79- بەتتىكى «اَيْلِنْجْ» ۋە 637- بەتتىكى «اِلْنْجْ» سۆزلىرى يازما نۇسخا 111- ۋە 387- بەتلەردىكى ئۆتكەن زامان پېئىلى شەكلىدە كەلگەن «اُلِنْدِي» دېگەن پېئىلنىڭ يىلتىزىغا «ج» قوشۇلۇش بىلەن ياسالغانلىقى ئۈچۈن، بىز ھەر ئىككى ئورۇندا «uliŋq» دەپ ئالدۇق.

ئىشلىتىلىدۇ. يۇك ئارتىلماي ئۆز ئىختىيارىچە قويۇپ بېرىلگەن يىلقىمۇ «اذنْجو يلْقى *ïżïnqu yïlkï*» دېيىلىدۇ.

180 I

ارنْجُو arïnqu گۇناھ.//

اقْنْجُو avïnqu ئاۋۇنچۇق. اقْنْجُو بانْك *avïnqu nəŋ* — ئاۋۇنچۇق نەرسە، كۆڭۈلنى ئالىدىغان نەرسە. شۇنىڭ ئۈچۈن چۆرىلەرمۇ «قنْجو *avïnqu*» دېيىلىدۇ.

اقْنْجى ak̡ïnqï ئېقىنچى. كېچىسى بېرىپ دۈشمەننى باسىدىغان ئەسكەر.




ابنك abaŋ ئەگەر. ابنك سن برسه سن *abaŋ sən barsa sən* — ئەگەر سەن بارساڭ.

اُتُنْكْ otuŋ ئوتۇن.

ارُنْكْ ürüŋ ئۈرۈن ~ يۈرۈن. ھەرقانداق ئاق نەرسە. ئوغۇزلار «اق *ak*» دەيدۇ.

ارُنْك ürüŋ ئاق داغ. ئۆسمۈرلەرنىڭ تىرنىقىغا چۈشىدىغان ئاق. ئۇ «ترنْكاق ارُنْكي *tïrŋak̡ ürüŋi*» دېيىلىدۇ.

ارُنك orüŋ ئۆرۈم. پالچىغا بېرىلىدىغان ھەق. الك ارُنْكي بر *əlik orüŋi bər* — قول ھەققى بەر. //

79 181 I

ارُنــك ürəŋ ئۈرەڭ. رۇم ئېلىنىڭ شىمالىي چېگرىسىغا يېقىن بىر جاينىڭ نامى. توغرىسى «وَرَنْكْ *wərəŋ*»دۇر.

ارنْكْ ïrïŋ ئىرىڭ ~ يىرىڭ.

اشنْك üxəŋ: اشنك تاش *üxəŋ tax* سىلىق تاش. باشقا بىر شېۋىدە «يشنك *yüxəŋ*»مۇ دېيىلىدۇ.

النك alaŋ ئالاڭ، ھاللاڭ، ئوچۇقچىلىق. النك يزي *alaŋ yazï* — تۈز يېزىق، ئالاڭ مەيدان. بۇ سۆز «ئوچۇق قوۋۇق» دېگەن مەنىدىكى «انكل *aŋïl*» سۆزىنىڭ ھەرپ ئالماشقان شەكلى.




اَنْݣَكْ əŋək ئېڭەك. ئېغىزنىڭ ئىككى يېنىدىكى زاڭاق.

انكلكْ əŋək خوتۇنلار پۇركەنچىسىنىڭ بوغقۇچى.

اُنكلكْ oŋik چۇپۇر چاچ. خوتۇنلارنىڭ ئۆچكە چۇپۇرىدىن قىلىنىغان ياسىما چېچى. اُنْكِـــنْ

يُـــرْكَيَـــاكْ oŋik yorgəyək — ئۇلانما چاچ. بۇ سۆز ئەسلىدە «باشقا» دېگەن

مەنىدىكى «اُنكى oŋi» سۆزىدىن ئېلىنغان. // I 182

اُنكَكْ oŋük پۆپۈك. تەكىيىنىڭ بېشىغا بېكىتىلىدىغان يىپەك جالا.




اُنكـــــى oŋi باشقا. بۇ سۆزدىكى «ى - يا» ھەرپى «ن - n»نىڭ ئورنىغا ئالماشقان.

بۇنىڭ ئەسلى «اُنكـــنْ oŋin»دۇر. بۇ ھال ئەرەبچىدىمۇ بار. ئەرەبلەر «مۆكتى»

مەنىسىدىكى «انْكمَنَ» سۆزىنى «انْكمٰى» مۇ دەيدۇ.




اَرَنكَيُو ərəŋəyü ئېرىڭاي، ئالتە بارماقلىق ئادەم.

اَرَنكَيُو ərəŋəyü پارپا. بويى ئىككى گەز كېلىدىغان پەتەك ئادەم.






اُلاتُو ulatu بۆرۆن ئېرتىدىغان يىپەك قولياغلىق. قويۇندا ساقلىنىدۇ.// [183 I]

الاجُو alaqu ئالچۇق، كەپە.

اباجي abaqï ئالۋاستى، بۆجى. بالىلارنى قورقۇتۇش ئۈچۈن «اباجي كَلدي abaqï kəldi — بۆجى كەلدى» دېيىلىدۇ.

اغجي aoqïqï ئاغىچى. يىپەك رەختلەرنى ساقلىغۇچى، خەزىنىچى.

اُلاغُو ulaoqu: ulaoqu nəŋ — ئۇلاق بولىدىغان نەرسە، ئۇلاقلىق.

اليغُو ulïoqu ھۆۋلايدىغان چاغ. bu oqur ol bəri ulïoqu — بۇ بۆرىلەر ھۆۋلايدىغان ۋاقىت.

اباقي abak̡ï قارانچۇق. كۆز تەگمىسۇن دەپ باغ ۋە كۆكتاتلىقلارغا قاداپ قويۇلىدىغان قارانچۇق.

اتاقي atak̡ï//[80] «ئاتىكام» دېگەن مەنىدە بولۇپ، سۆيۈمچانلىقنى بىلدۈرىدۇ.

اتاكُو itəgü تۈگمەندە ئۈستىگە ئايلانغۇچى تاش ئورنىتىلىدىغان ياغاچ قۇلاق. ئۇننى يىرىكرەك تارتماقچى بولغاندا، بۇ قۇلاقنىڭ ياردىمى بىلەن تاش بىر ئاز كۆتۈرۈلىدۇ، يۇمشاق تارتىش زۆرۈر بولغاندا، تۈگمەن تېشى بۇ قۇلاقنىڭ ياردىمى بىلەن بىرئاز تۆۋەن چۈشۈرۈلىدۇ.// [184 I]

اجاكُو iqəgü ئىچ - قارىن. قورساق بوشلۇقىغا جايلاشقان نەرسىلەر.

اُليكا ülikə يۆگىمەچئوت.

اناكُو inəgü كىنىدىك ئۈدۈلىدا پەيدا بولىدىغان يەل سانجىقىغا ئوخشاش بىر خىل كېسەل.

اباكي abalï بىر نەرسىنى «ئاز بولۇپ قالدى» دەپ بىلگەندە ئېيتىلىدىغان سۆز («كەم بولار» دېگەندەك).

---

بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اباكي» شەكلىدە يېزىلغان. بېسىم ئاتالاينىڭ ئىزاھاتىغا ئاساسەن، بىز بۇ سۆزنى « abalï » شەكلىدە ئالدۇق.

اُومى anumï ماخاۋ كېسىلى.

اكاما əkəmə ئېكەمە، ئۆد تىپىدىكى چالغۇ ئەسۋابى.



### بۇ بابتىكى بېشىدا «ا– ئەلىف» ئايغىدا «و– ۋاۋ» كەلگەن سۆزلەر

ايــــاكُو əyəgü يـان. چېـدىرنىڭ يانلىرىمۇ «ايــــاكُو *əyəgü*» دېيىلىـدۇ. تاغنىـڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئېگىز يەرمۇ «اياكُو يېرْ *əyəgü yər*» دېيىلىدۇ.// 185 I



### ئاخىرىدا «ن – n» كەلگەن سۆزلەر

اشجان axïqan[1] ئاشچان. چىنغا بارىدىغان يول ئۈستىدە قونۇپ ئۆتىدىغان بىر شەھەر.

اَلُوجِينْ aluqïn يېگىلى بولىدىغان بىر خىل بوغۇملۇق ئوت.

ارُم دُونْ arumżun بوياق.

اُراغُونْ uraqun ھىندىستاندىن كەلتۈرۈلىدىغان بىر خىل دورا.

اُتُوكانْ ətükən ئۆتۈكەن. تاتار (موڭغۇل) دالىسىدىكى بىر يەرنىڭ نامى. ئۇيغۇر ئېلىگە يېقىن.



### بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر

اَلْملا almïla ئالما.

ارْمَكُو ərməgü ئېرىنچەك، ھۇرۇن. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] بۇ سۆزگە يازما نۇسخىدا ھەرىكە قويۇلمىغان. بىز «axïqan» دەپ ئالدۇق.

*ərməgügə bulīt yük bolur*                ارْمَكُوكا بُلِتْ يُكْ بُلُورْ

186 I

ئېرىنچەككە بۇلۇت كۆلەڭگىسى يۈك بولۇر.//

اُغْلاغُو ooqlaoqu توقچىلىقتا ئۆسكەن ئادەم. اُغلاغُو قاتُونْ *oqlaoqu katun* — دۆلەتمەن خوتۇن.

اُخشاغُو ohxaoqu ئويۇنچۇق. خوتۇنلارمۇ «اُخشاغُو *ohxaoqu*» دېيىلىدۇ.



## اَفاعُولْ əfaul شەكلىدە ھەرخىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

ارُوباتْ arubat تەمىر ھىندى.

اُراغُوتْ uraoqut ئايال.

اراموتْ aramut ئاراموت. ئۇيغۇر ئېلىگە يېقىن جايلاشقان بىر تۈرك قەبىلىسى.

ارامُوتْ aramut ئاراموت. بىر يەرنىڭ نامى.

اِقيلاجْ ïkïlaq شوخ، يۈگۈرۈك ئات. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

الْبْ اَرِكْ يَفْرِتْما اِقيلاجْ اَرْقاسِنْ يَغْرِتْما

*alp ərig yavrïtma ikïlaq arkasïn yaoqrïtma*

باتۇرلارنى خار قىلما، يۈگۈرۈك ئاتنى يېغىر.

81 187 I

باتۇر ئەرنى ھالسىزلاندۇرما، يۈگۈرۈك ئاتنىڭ ئۇچىسىنى يېغىر قىلما.//

بۇ ماقال بىلەن ئاقساقاللار بەگلەرگە نەسىھەت قىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

*ikïlaqïm ərik boldï*                اِقيلاجِمْ ارِكْ بُلْدي

*ərik bolqu yəri kərdi*                اَرِكْ بُلْغُو يَرِي كُرْدي

*bulït ərüp kək ərtüldi*                بُلِتْ اُورُبْ كُوكْ اُرْتُلْدي

*tuman turup tolï yaoqdï*                تُمَنْ تُورُبْ تُلى يَغْدي

[تۆلپارىم يوگۈرۈك بولدى،
يوگۈرۈك بولۇشنى مۇناسىپ كۆردى،
بۇلۇت چىقىپ كۆك (ئاسمان) قاپلاندى،
تۇمان تۇرۇپ، تولى ياغدى.]

شوخ ئېتىم تېزلىك بىلەن چاپتى، بەيگىدە ئوزۇپ چىقتى، شۇنداق قىلىشنى ئۆزىگە مۇناسىپ كۆردى، چۈنكى بۇلۇت كۆتۈرۈلۈپ، تۇمان توپلاندى، تولى (مۆلدۈر) ياغدى.

اَلاوانْ alawan تىمساھ.‖ 188 I

## اَفْعلانْ əf'əlan شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

ارْبغانْ arpaoqan ئارپىخان. ئارپىغا ئوخشاش بىر ئۆسۈملۈك. باشقى بولسىمۇ، دېنى بولمايدۇ.

ارْمغانْ armaoqan ئارماغان. سەپەردىن قايتقان كىشىنىڭ ئۇرۇق - تۇغقانلىرىغا ئېلىپ كەلگەن سوۋغىسى. ئوغۇزچە. بۇ سۆزنى باشقىلار «يرْمغانْ yarmakan»مۇ دەيدۇ. بۇ «اَمُجْ amuq — سوۋغا» دېمەكتۇر.

## فِعِنْلِي fiinli شەكلىدە ھەرخىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

اِتِنْدي itindi: اِتِنْدي نانْكْ itindi nəŋ — ئىتتىرىلگەن نەرسە.

اِقِنْدي ak̡ïndï: اَقِنْدي سُوفْ ak̡ïndï suv — ئېقىندى سۇ.

اكنْدي əkindi: اكنْدي ترِغ əkindi tarïq — ئېكىلگەن (تېرىلغان) ئۇرۇق.

اُكُنْدى əgündi: اُكُنْدي كِشي əgündi kixi — ماختالغان كىشى.‖ 189 I

اِكِنْدي ikindi: اِكِنْدي نانْكْ ikindi nəŋ — ئىككىنچى نەرسە.

اِكِنْدي ikindi ئىكىندى، دىگەر ۋاقتى.

ئۈچ ھەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى.‖ 190 I




أَرْغاغْ aroqaoq بېلىق تۇتىدىغان قارماق.

اِرْغاغْ iroqaoq مۇزنى مۇزخانىغا تارتىپ كىرىشتە ئىشلىتىلىدىغان ئىلمەك.




امْتلى imtili: بُو اتىق امْتلى قىلدى bu ïxïoq imtili kildi بۇ ئىشنى ئويلىماستىن قىلدى. چىگىلچە.

اُمْدُوجي umduqï تىلەمچى.

اَرقُجى ark̡uqï ۋاستىچى. تويدا قىز تەرەپ بىلەن ئوغۇل تەرەپ ئارىسىدا يۈرىدىغان ئەلچى.// 191 I

اَرْدنى ərdini چوڭ مەرۋايىت. مۇشۇ سۆزدىن ئېلىنىپ خوتۇنلار «اَرْتّنى اُزُك ərttini ozük» دېيىلىدۇ. بۇ «بەدىنى مەرۋايىتتەك خوتۇن» دېگەن بولىدۇ. بۇ سۆزدە «د d» ھەرپى «ت t» بىلەن قوشۇلۇپ كەتكەن، ئەرەبچىدە «مُذّكر» سۆزى ئەسلىدە «مُذْتكرْ» بولغاندەك.// 82

اُسپرى üspori قوقاستا پىشۇرۇۋېلىنغاندىن كېيىن، توغراپ ياغقا سېلىنىپ، ئۈستىگە شېكەر سېپىپ يېيىلىدىغان يېمەكلىك.




اُتُّز ottuz ئوتتۇز. اُتُّز يَرْمَق ottuz yarmak ئوتتۇز يارماق. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. «اُتُّزْ ottuz» سۆزىنى «ئۈچ» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىشمۇ بار. مەن بۇنى

«كُنكُــــتْ  küŋüt»تە ياغمىلاردىن ئاڭلىدىم. ئۇلار «ئۈچ قېتىم ئىچەيلى» دېيىشنىڭ ئورنىغا «اُتُّــزْ اجــالِمْ ottuz iqəlim» دەيدۇ. «اُتُّــزْ ottuz» سۆزىنى ئادەتتىكى مەنىدىمۇ ئىشلىتىدۇ. مېنىڭ يېنىمدا ئۈچ قېتىم ئۈچتىن ئىچىشتى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: 192 I

| | |
|---|---|
| اُتُّزْ اجب قِقرالِمْ | ottuz iqip kïkralïm |
| يُقارْ قُپُبْ سكَرَلِمْ | yukar kopup səkrəlim |
| ارْسْلَنْ لَيُو كُكْرَلِمْ | arslanlayu kəkrəlim |
| قَجْتِي سَقِنْجْ سَقْنَلِمْ | kaqtï sakïnq səvnəlim |

[ئوتتۇز (ئۈچ قېتىم ئۈچتىن) ئىچىپ قىرقىرايلى،
يۇقىرى قوپۇپ سەكرەيلى،
ئارسلاندەك ھۆركىرەيلى،
قايغۇ قاچتى، سۆيۈنەيلى.]

ئۈچ قېتىمدىن ئىچەيلى، ئورنىمىزدىن تۇرايلى، ئارسلاندەك ھۆركىرەيلى، قايغۇنىڭ بىزدىن يىراق كەتكەنلىكىنى كۆرسىتەيلى. بۇ شېئىردا كەلگەن «اُتُّــزْ اجب قِقــرالِمْ ottuz iqip kïkralïm» دېگەن مىسرادىكى «اُتُّــزْ ottuz» سۆزى ھەربىرىمىز «ئۈچ قېتىمدىن ئۈچتىن ئىچەيلى» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلگەن.

اسِّزْ əssiz: اسِّزْ كشي əssiz kixi — يۇزسىز، ياخشىلىقنى 193 I بىلمەيدىغان ئادەم. بۇ سۆزدە «س – s» ھەرپىنىڭ تەكرارلىنىشى كۈچەيتىشنى بىلدۈرىدۇ.

اسِّزْ əssiz ئىسىت. ئەرەبچە «ياأسَــفا» دېگەنگە ئوخشاش ئېچىنىشنى، ئەپسۇسلىنىشنى بىلدۈرىدىغان سۆز. اسِّزْ اَنكْ يِكتْلِكــي əssiz anïŋ yigitliki — ئىسىت، ئۇنىڭ يىگىتلىكى.

اِكّزْ ikkiz: اِكّزْ اُغْلانْ ikkiz oqlan — ئىككىزەك (قوشكېزەك) بالا.

ارّغْ arrïoq: ارّغْ نانْكْ arrïoq nəŋ — بەك ئېرىغ نەرسە، ناھايىتى تازا نەرسە. بۇ يەردىكى «ر – r» نىڭ تەكرارلىنىشى كۈچەيتىشنى بىلدۈرىدۇ.

الّــكْ əllik ئەللىك. الّــكْ يرْمــاقْ əllik yarmak — ئەللىك يارماق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار.




اقْجْغا avïqoqa ئوبۇشقا، قېرى كىشى.// 194 I




اُذتما užïtma ئۇيۇتما، قېتىق.




المغا ïlïmoqa خان مەكتۇپلىرىنى تۈركىي يېزىق بىلەن يازىدىغان كاتىپ.




الباغت alpaoqut يېڭىلمەس قەھرىمان، تاغ يۈرەك باتۇر. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| بُذرَجْ يَما قدُرْدي | *bužraq yəmə kudurdi* | [بۇزراچ يەنە قۇتىردى، |
| الباغتنْ اذرْدي | *alpaqutin ožürdi* | باتۇرلىرىنى تاللىدى، |
| سُوسنْ ينا قدِرْدي | *süsin yana kadirdi* | قوشۇنىنى يەنە قايرىدى، |
| [illegible] // 195 I | *kəlgəlimət irkəxür* | كەلمەك بولۇپ توپلىنىۋاتىدۇ.] |

---

[1] ئۈچىنچى ھەرپى ساكىنلىق سۆزلەر بابى.

يابۇقۇ قەبىلىسىنىڭ بېگى بۇزراچ يەنە ئەسكەرلىرى بىلەن قايتتى. باتۇرلىرىنى تاللىدى، 83 كېلىش ئۈچۈن توپلاندى.

اَذْغِراقْ ažoqïrak پاچىقى ئالا، باشقا يەرلىرى قارا بىر خىل تاغ تېكىسى. ساغلىق ئۈچۈن قوچقار قانداق بولسا، تاغ ئۆچكىسى ئۈچۈن بۇمۇ شۇنداق.

اَذْغِراقْ ažoqrak: اَذْغِراقْ سُفِي ažoqïrak suvï — ئازغىراق سۈيى. ياغما ئېلىدە بىر سۇ (دەريا) نامى.

اَرْقجِق ark,aqak ئېغىزغا دورا قۇيۇشقا ئىشلىتىلىدىغان ئىچى كاۋاك ئەسۋاب.

اَرْذُوتالْ aržutal بەدەندىكى موينى چۇشۇرۇشكە ئىشلىتىلىدىغان ھاك ئارىلاشمىسى. 196 I

## فَعْلُولِي fə'luli شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

اشكُرتِي[1] əxgüti چىندا ئىشلەنگەن گۈللۈك يىپەك رەخت.

اَفْزُورِي avzurï بۇغداي ۋە ئارپا ئۇنى قاتارلىق نەرسىلەر ئارىلاشتۇرۇلۇپ قىلىنغان تاماق (قوشۇقلۇق نان).

## فَعْلَنْدِي fə'ləndi شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

اُذْرُنْدِي əžründi: اُذْرُنْدِي نانْكْ əžründi nəŋ — تاللانغان نەرسە.

اَقْرِنْدِي avrïndï: اَقْرِنْدِي نانْكْ avrïndï nəŋ تاشلاندۇق نەرسە، ھەر نەرسىنىڭ تاشلاندۇقى.

بۇ خىلدىكى سۆزلەر ئەرەبچىدە پېئىلدىن ياسالغان «فُعالَة fualə» شەكلىدىكى ئىسىملارغا ئوخشاش بىر نەرسىنىڭ ئېشىندىسىنى بىلدۈرىدۇ.

## فُعُولِين fuulin شەكلىدىكى غۇننىلىكلەر بابى

اُنكُوزِينْ üŋüzin ئالۋۇن. چۆللەردە ئادەمنى ئازدۇرىدىغان ئېزىتقۇ.

تۆت ھەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى. 197 I

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اشكُرتِي» شەكلىدە يېزىلغان. بۇ بابنىڭ ۋەزنىگە ئاساسەن «ر» ھەرپىنى «و» بولۇشى مۇمكىن دەپ قاراپ «əxgüti» دەپ ئالدۇق.

# بەش ھەرپلىكلەر بابلىرى

## فَعْلَعَلْ fəəl'əl شەكلىدە ھەرخىل ھەرىكلىك سۆزلەر بابى

بۇ باب پەقەت ئىسىملارنى، سۈپەتلەرنى ۋە نەرسىلەرنىڭ تۇرغان ئورنىنى بىلدۈرىدىغان ئورۇن - جاي ئىسىملىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئەسلىدە ئورۇن - جاي ئىسىملىرى بىلەن سۈپەتلەرنى ئۆز قائىدىلىرى بويىچە قىياس قىلىۋېلىشقا قالدۇرۇش كېرەك ئىدى: لېكىن بۇلاردىن سۆزلىمىگۈچە بىلگىلى بولمايدىغانلىرىنى قىياس قىلغۇچىغا ئوڭايلىق تۇغدۇرۇش مەقسىتىدە بۇ يەردە كۆرسىتىپ ئۆتتۇم.

اُقْتلُغْ uvutluoɋ: اُقُتْلُغْ كشى *uvutluoɋ kixi* ئۇۋاتلىق كىشى، ئۇياتچان كىشى.

اغرْلغْ aoɋïrlïoɋ: اغرْلغ ارْ *aoɋïrlïoɋ ər* — ھۆرمەتلىك ئادەم، ھەممە كىشى ھۆرمەت قىلىدىغان ئادەم.

اُغْرْلغْ ooɋurluoɋ: اغرْلغ يش *ooɋurluoɋ ïx* - - دەل ۋاقتىدا ۋە جايىدا بولغان ئىش.

اُبُزْلُغْ obuzluoɋ دۆڭ. اُوْى اُبُزْلُغْ يِيرْ *oy obuzluoɋ yər* — ئوي - دۆڭ يەر.// 198 I

اُدُزْلُغْ użuzluoɋ: ادزْلغ كشى *użuzluoɋ kixi* قىچىشقاق كېسىلىگە گىرىپتار بولغان كىشى.

اَغُزْلُغْ aoɋuzluoɋ: اَغُزْلُغْ ارْ *aoɋuzluoɋ ər* —// 84 ئوغۇزلۇق ئادەم، ئوغۇز سۈتى بار ئادەم.

اُغُشْلُغْ ooɋuxluoɋ: اُغُشْلُغْ اَرْ *ooɋuxluoɋ ər* — ئۇرۇق - تۇغقانلىق، جەمەتلىك ئادەم.

اُقشلغْ uķuxluoɋ: اُقشلغ ار *uķuxluoɋ ər* ئوقۇشلۇق ئادەم، غەرەز ئۇقىدىغان ئادەم.

اجغلغ aqïoɋlïoɋ: اجغلغ ار *aqïoɋlïoɋ ər* باياشات تۇرمۇشلۇق ئادەم. ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

اَجِغْلِغْ اَرْ شابُوكْ قَرِيماسْ *aqïoɋlïoɋ ər xabuk ķarïmas*

توق تۇرمۇشلۇق ئادەم تېز قېرىماس.

اجغلغ aqïoqlïoq: اجغلغ كُپ aqïoqlïoq küp — ئىچىدە ئىچىتقۇ بولغان كۆپ.

اذغلغ ažïoqlïoq: اذغلغ تاغ ažïoqlïoq taoq — ئېيىقلىق تاغ، ئېيىقى كۆپ تاغ.

اُرْغلْغ uruoqluoq: اُرْغلْغ التن uruoqluoq altun — ئاقچا قىلىپ قۇيۇلغان ئالتۇن. 199 I باشقىلاردىمۇ شۇنداق.//

ازغلغ azïoqlïoq: ازغلغ ات azïoqlïoq at — ئېزىق چىشلىق ئات. ئېزىق چىشى چىققان ھەربىر ھايۋانمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

اُجَقلِغ oqak̡lïoq: اُجَقلِغ اَفْ oqak̡lïoq əv — ئوچاقلىق ئۆي.

اُجُقلُغ aquk̡luoq: اُجُقلُغ كشي aquk̡luoq kixi — ئوچۇق كىشى، ياخشى خۇلقلۇق كىشى.

اسغلغ asïoqlïoq: اسغلغ اِش asïoqlïoq ix — ئاسقلىق (پايدىلىق) ئىش.

اَذَقْلِغْ ažak̡lïoq: اَذَقْلِغْ نانْكْ ažak̡lïoq nəŋ — ئاياغلىق نەرسە.

اَرِقْلِغْ arïk̡lïoq: اَرِقْلِغْ يِيرْ arïk̡lïoq yər — ئېرىقلىق يەر، ئېرىق - ئۆستەڭلىك يەر.

اُرُقْلُغْ uruk̡luoq: اُرُقْلُغْ قُو uruk̡luoq kuwa — ئارغامچىلىق سوغا.

ازُقْلُغْ azuk̡luoq: ازُقْلُغْ ارْ azuk̡luoq ər — ئوزۇقلۇق ئادەم. ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

اَزُقْلُغْ اَرُقْ اَرْماسْ azuk̡luoq aruk̡ armas ئوزۇقلۇق ئادەم ھارماس.

ارنْلغْ aranlïoq: ارنْلغْ اَفْ aranlïoq əv — ئېغىللىق ئۆي، ئېغىلى بار ئۆي.// 200 I

اتنْلغْ atanlïoq: اتنْلغْ ارْ atanlïoq ər — ئاتان تۆگىلىك ئادەم، ئاتان تۆگىسى بار ئادەم.

اُلَرْلِغْ ularlïoq: اُلَرْلِغْ تاغْ ularlïoq taoq — ئۇلارلىق تاغ.

المْلغْ alïmlïoq: المْلغْ ارْ alïmlïoq ər — ئېلىمى بار ئادەم، ئېلىشى بار ئادەم.

اَلِنْلِغْ alïnlïoq: اَلِنْلِغْ اَرْ alïnlïoq ər — پېشانىسى كەڭ ئادەم.

اُلُنْلُغْ ulunluoq: اُلُنْلُغْ اَرْ ulunluoq ər — باشاقسىز ۋە پەيسىز ئوقى بار ئادەم.

اُرُنْجقْ orunqak̡: ئامانەت. بۇ سۆز «اُرُنْجاقْ» orunqak̡ شەكلىدىمۇ كېلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اُرُنْجَقْ اَلِبْ يَرْمَدي | orunqak̡ alïp yərmədi | [ئامانەت ئېلىپ زېرىكمىدى، |
| الِمْلغْ كُرُو ارْمدي | alïmlïoq korü armadï | ئېلىشى بار (كىشى)نى كۆرۈپ ھارمىدى، |
| اَدَشْلِقْ اُزا تُرْمَدي | adaxlïk̡ üzə turmadï | ئاداشلىقتا تۇرمىدى، |
| قِلن ارَن تِرْكشور | 201 I k̡alïn ərən tirkəxür// | نۇرغۇن ئادەم توپلاشماقتا.] |

بىراۋنى مەسخىرە قىلىپ ئېيتىلىدۇ: ئامانەت ئېلىشتىن توختىمىدى، ئېلىملارنى قايتۇرۇشنى ئويلىمىدى، دوستلۇققا رىئايە قىلمىدى، ئەمدىلىكتە ئەسكىرىنى توپلاپ ئۈستۈمگە يۈرمەكچى بولۇۋاتىدۇ.

اُغْلْجُقْ ooqulquk ئايالنىڭ بالىياتقۇسى.

اُغُرْشُقْ ooqurxuk ئۈرچۈك.

اُغْلْمُقْ ooqulmuk ئۈستىگە لىم قويۇش ئۈچۈن تىك تۇرغۇزۇلغان تۈۋرۈك. 85

اُجُزْلُقْ uquzluk ئەرزانلىق.

اُجُزْلُقْ uquzluk پەسلىك؛ خارلىق.

اَدَشْلَقْ adaxlïk ئاداشلىق، دوستلۇق.

ادقلق adak̡lïk ئۆزۈملۈك باغلاردا بېدىشقا تىرەك قىلىنىدىغان ياغاچ.

اذقلق uduk̡luk ئادەمنىڭ بىرەر نەرسىدىن غاپىللىقى، بىخۇدلۇقى. 202

اُذُقْلُقْ ożuk̡luk سەگەكلىك، ئىشتا ھوشيارلىق.

اَرغْلَقْ arïoqlïk ئېرىغلىق، پاكىزلىق.

ارغلق uruoqluk: ارغلق تعىدى uruoqluk buoqday ئۇرۇقلۇق بۇغداي. ئۇرۇقلۇق ئۈچۈن ساقلانغان ھەرقانداق نەرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

اجغلِقْ aqïoqlïk ئاچچىقلىق.

اجقلق aquk̡luk: يوز اجقلقى yüz aqukluk̡ï يۈز ئۇچۇقلۇقى.

اجقلق aquk̡luk: قپغ اجقلقى k̡apuoq aqukluk̡ï قوۋۇق ئۇچۇقلۇقى.

اجقلق oqak̡lïk: اجقلق يىر oqaklïk yər ئوچاقلىق يەر. اجقلق تتك oqaklïk titik ئوچاق سېلىشقا ئىشلىتىلىدىغان سېغىز لاي ۋە باشقا نەرسىلەر.

اَرُقْلُقْ aruk̡luk ھارغىنلىق.

ارقلق uruk̡luk: ارقلق يوڭ urukluk yuŋ ئارغامچا ئېشىش ئۈچۈن تەييارلانغان يۇڭ.

ازُقلق azuk̡luk ئوزۇقلۇق.

اُزَقْلِقْ uzak̡lïk ئىشتا سۆرەلمىلىك، سۇسلۇق. 203

اُشقلق uxak̡lïk گۆدەكلىك، بالىلىق. اشقلق قلما uxaklïk kïlma گۆدەكلىك قىلما.

الغلق uluoqluk ئۇلۇغلۇق، شەرەپ. الغلق تڭرىگە uluoqluk təŋriga ئۇلۇغلۇق تەڭرىگە خاس.

اُلُغْلُقْ uluoqluk, ياشقا چوڭلۇق.

امجْلقْ: amaqlïk, امجْلقْ يـــرْ amaqlïk yər — ئاماچلىق يەر، قارىغا ئېتىش ئۈچۈن تەييارلانغان يەر.

اَنُقْلُقْ anuk,luk, ئىشقا تەييار تۇرۇش.

اُزُتْلُكْ üzütlük ئۈزۈتلۈك، بېخىللىق، پىخسىقلىق.

اكتْلكْ: əgətlik اكتْلكْ قرا باش əgətlik kara bax نىكاھ كېچىسى كېلىن بىلەن بىللە ئەۋەتىلىدىغان دېدەك. كېلىنىنىڭ ئۆزىمۇ «اكتْلكْ» əgətlik دېيىلىدۇ.

ئىسىملارنىڭ ئاخىرىغا قوشۇلغان قاتتىق «ك – k» بەزىدە ئورۇن ئىسمىنى، بەزىدە نەرسە قويۇلغان يەرنى بىلدۈرىدۇ، بەزىدە مەستەر بولۇپ كېلىدۇ.// 204 I

بۇ ئۈچ خىل ئەھۋالدىن بىرى بولۇپ كەلمەي//86 نەرسىنىڭ ئىگىسى دېگەن مەنىدە كەلسە، ئىسىمنىڭ ئاخىرىغا يۇمشاق «ڭ g» قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: يۇقىرىدا كەلتۈرۈلگەن «كتلك» سۆزىنىڭ ئاخىرىدا ئەگەر قاتتىق «ك k» كەلسە، بۇ سۆز «كېلىنگە خىزمەت قىلىدىغان دېدەك» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ؛ ئەگەر يۇمشاق «ڭ – g» كەلسە، «خىزمەتچى دېدەكنىڭ ئىگىسى بولغان كېلىن» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ — مۇشۇنداق سۆزلەر ئۈچۈن ئومۇمىي قائىدە.

اتَجْلكْ ətəqlik ياغاچ ئويناش ئۈچۈن قېزىلغان ئورەك.

اذرلـــكْ əżərlik ئۈستىگە ئېگەر قويۇلىدىغان ياغاچ. سۆز ئاخىرىدىكى «ڭ» يۇمشاق ئېيتىلسا، «ئېگەر ئىگىسى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

اُكُرْلُـــكْ ügürlük تېرىق قويۇلىدىغان يەر. ئاخىرقى «ك» يۇمشاق ئوقۇلسا، «تېرىق ئىگىسى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

اُكْرْلُـــكْ: ügürlüg اُكْرْلُـــكْ ارْ ügürlüg ər — قوي ۋە باشقا مال پادىسى بار ئادەم. بايتاللىرى بار ئايغىرمۇ «اُكُرْلُكْ اَذْغرْ» ügürlüg ażoqïr دېيىلىدۇ.

اَذْزْلكْ əżizlik ئېگىزلىك، يۇكسەكلىك.// 205 I

اسزْلكْ əsizlik يامانلىق، ئەسكىلىك.

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىنىڭ 148- ۋە 151- بەتلىرىدە «اكتْلكْ» ياكى «اَكْتْلماكْ» شەكىللىرىدە، 37 - بەتتە بولسا، «اكتْ» شەكلىدە يېزىلغان. ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىنىڭ بەزى شېۋىلىرىدە بۇ سۆز «ئېگەت» شەكلىدە ساقلانغان، شۇڭا بىز «əgətlik» دەپ ئالدۇق.

اتكُلكْ: ətəklik اتكُلكْ بُزْ ətəklik boz — ئېتەك قىلىنىدىغان بۆز. بىر كىيىمنىڭ ئېتەكلىك ئىكەنلىكىنى بىلدۈرمەكچى بولغاندىمۇ «اتكُلكْ تُونْ ətəklig ton» دېيىلىدۇ («ك» ھەرپى يۇمشاق ئېيتىلىدۇ).

اتُكْلُكْ: ətüklük اتُكْلُكْ سَغْرِي ətüklük saqri — ئۆتۈكلۈك قىرىم، ئۆتۈك تىكىلىدىغان قىرىم.

اُتُكْلُكْ: otüklüg اُتُكْلُكْ كِشِي otüklüg kixi — (خاقانىدىن) بىر ئۆتۈنچى بار كىشى.

اُزُكْلُكْ üzüklük ئۈزۈكلۈك، ئۈزۈلگەنلىك.

اُرُمْجُكْ ərümqük ئۆمۈچۈك.

الَرْسُكْ ilərsük ئىشتانباغ.

اسكْلكْ isiglik ئىسسىقلىق.

اسكْلكْ isiglik سۆيگۈ، مۇھەببەت. كُنكُلْ اسكْلكِي كَرَاكْ koŋül isigliki kərək كۆڭۈل ئىسسىقلىقى (مۇھەببىتى) كېرەك.

206 I

اَرُكْلُكْ ərüklük ئۆرۈكلۈك.//

ايركْلكْ əriklik ھايۋاننىڭ ئەركەكلىكى تۇتۇشى.

اشكْلكْ: əxiklik اشكْلكْ يِغَاجْ əxiklik yïqaq — ئىشىكلىك ياغاچ، ئىشىك ۋە بوسۇغا قىلىنىدىغان ياغاچ. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

اشُكْلُكْ : əxüklik اشُكْلُكْ بَرْجِنْ əxüklik barqïn — يېپىنچا تەييارلىنىدىغان تاۋار. «ك» يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنسا، «رەخت ئىگىسى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

اڤكْلكْ əvəklik ئالدىراڭغۇلۇق.

اككْلكْ əkəklik خوتۇننىڭ يۈزسىزلىكى، ئارسىزلىقى.

اككْلكْ ükəklik ئۆگۈچەكلىك. ساندۇق ياساش ئۈچۈن تەييارلانغان ياغاچ. ئۇستىگە مۇداپىئە تۇرالىرى سىپلىنغان سېپىلمۇ «اككْلكْ تامْ ükəklig tam» دېيىلىدۇ.

الكْلكْ əliklik پەلەي، قولقاپ.

امكْلكْ: əmiklig امكْلكْ ايشْلارْ əmiklig ixlər — ئېمىكلىك خوتۇن، بالا ئېمىتىدىغان خوتۇن.//87 ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

اِمْكِلِكْ اُرَغُتْ كُسَكْجِي بُلُرْ
*əmiklig uraqut küsəkqi bolur*
ئېمىكلىك خوتۇن ئىشتىھالىق بولار.
207 I
شۇڭا، ئۇنىڭغا خالىغان تامىقى بېرىلىدۇ.//

اَنُكْلُكْ ənüklüg: اَنُكْلُكْ اَرْسَلَانْ *ənüklüg arslan* — بالىلىق ئارسلان (شىر).




بۇ بابتا سۆپەتلەنگۈچىلەردە دائىم تەكرارلىنىپ تۇرىدىغان سۆپەتلەر كۆرسىتىلىدۇ. بۇ خىل سۆزلەر ئەرەبچىدە قىلىنغان ئىشنىڭ داۋاملىق تەكرارلىنىپ تۇرىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان سۆپەت مەنىسىدە كېلىدىغان «مفعالْ» *mif'al* شەكلىدىكى سۆزلەرگە ئوخشايدۇ. مەسىلەن: «كۆپ تائام يېدۈرىدىغان» دېگەن مەنىدىكى «مطْعَامْ»، «كۆپ ئۇرۇشىدىغان كىشى» دېگەن مەنىدىكى «محْرابْ» دېگەندەك.

بۇ بابتىكى سۆزلەرنىڭ ئاخىرىدا «ن – *n*» كېلىدۇ. ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلارنىڭ تولىسى بۇ «ن – *n*» ھەرپىنى «ق – *k*» غا ئالماشتۇرۇپ، «غ – *q*» نى پۈتۈنلەي چۈشۈرۈپ قالدۇرىدۇ. ئۇلار «ئىچى سىقىلىۋېرىدىغان» دېگەن مەنىدىكى «بُشْغانْ» *puxqan* سۆزىنى «بُشَاقْ» *puxak* دەيدۇ. بۇ بىر
208 I
ئاساسى قائىدە.//

ابتغانْ abïtoqan[1] يوشۇرۇۋېرىدىغان، چەتلىتىۋېرىدىغان. اُلْ اَرْ اُلْ اوزِنْ كِشِدِنْ ابتغانْ *ol ər ol ozin kixidən abïtoqan* ئۇ ئۆزىنى كىشىدىن چەتلىتىۋېرىدىغان ئادەم ئۇ.

اجتْغانْ aqïtoqan ئېچىتىۋېرىدىغان. اُلْ كُبْ اُلْ سُجكِنِي اجتْغانْ *ol küp ol süqikni aqïtoqan* —

---

[1] ... سۆزى يازما نۇسخىدا ھەرىكىسىز يېزىلغان. بېسىم ئاتالاي بۇنى يازما نۇسخا 111 – بەتتىكى «اَبْتماقْ» *abïtmak* سۆزىگە ئاساسەن «ابْتغانْ» *abïtoqan* شەكلىدە يازغان. بىز بۇ سۆزنىڭ ئىملاسىدا شۇنىڭغا ئاساسلاندۇق.

ئۇ (ئىچىگە قويۇلغان) شەربەتنى ئىچىپ تويغان كۆپ ئۇ.

اُذْتُغانْ uźïtoqan ئۇخلىتىۋەتكەن. اُلْ بُو اُتْ اُلْ كِشِىنِى اُذْتُغانْ[1] ol ot ol kixini uźïtoqan - ئۇ ئادەمنى ئۇخلىتىۋەتكەن ئوت (دورا) ئۇ.

ارِتْغانْ arïtoqan ئېرىغداۋەتكەن. اُلْ كِشِى اُلْ تَرِيغْ ارِتْغانْ ol kixi ol tarïoq arïtoqan — ئۇ بۇغداينى ئېرىغداۋەتكەن كىشى ئۇ.//

209 I

ازِتْغانْ azïtoqan ئازدۇرۇۋەتكەن. اُلْ كِشِى اُلْ يُولْدانْ ازِتْغانْ ol kixi ol yoldan azïtoqan ئۇ خەلقنى يولدىن ئازدۇرۇۋەتكەن كىشى ئۇ.

اُزُتْغانْ uzutoqan ئۇزارتىۋەتكەن. بُو ارْ اُلْ ايشِيغْ اُزُتْغانْ bu ər ol ïxïoq uzutoqan — بۇ ئىشنى ئۇزارتىۋەتكەن ئادەم.

اُزِتْغانْ ozïtoqan ئوزدۇرۇۋەتكەن. بُو ارْ اُلْ اتِنْ اُزِتْغانْ bu ər ol atïn ozïtoqan — بۇ ئېتىنى ئوزدۇرۇۋەتكەن ئادەم.

اُسِتْغانْ usïtoqan ئۇسسىتىۋەتكەن. بُو قُيَاشْ اُلْ كِشِى اُسِتْغانْ bu kuyax ol kixini usïtoqan — بۇ كىشىنى (قىزىتىپ) ئۇسسىتىۋەتكەن قوياش. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اُسْتِغانْ قُياشْ قَبْسَدِي usïtoqan kuyax kapsadï

اُمُنْجْلُغْ اذِش يَيْسَدِي //umunqluoq ażax yaysadï

210 I

ارْتِشْ سُڤِنْ كَجْسَدِي ərtix suvïn kəqsədi

بُودُنْ انِنْ ارْكَشُورْ budun anïn ürküxür

[ئۇسسىتىدىغان قوياش قاپسىدى،
ئۈمۈنغان (ئۈمىد قىلغان) ئاداش (قوشۇننى) تارقاتماقچى بولدى،
(دۈشمەن) ئېرتىش سۈيىنى كەچمەكچى بولدى،
شۇڭا خەلق ئۈركۈشۈۋاتىدۇ.]

يازنىڭ ئاپتىپى بىزنى قاپسىدى، ئۈمىد قىلىنغان ئاداش ـ دوست بىزگە

---

[1] بۇ جۈملە يازما نۇسخىدا «اُلْ بُو اُتْ اُلْ كِشِىنِى اُذْتُغانْ» شەكلىدە يېزىلغان. بېسىم ئاتالاي بۇ يەردىكى بىرىنچى «اُلْ»نى ئارتۇقچە ھېسابلاپ، ئېلىپ تاشلىغان. بىز «بُو»نى ئارتۇقچە دەپ قاراپ ئېلىپ تاشلىدۇق.

ھەسەت قىلدى.[88] // دۈشمەن ئېرتىش سۈيىنى كەچمەكچى بولۇۋاتىدۇ، شۇ سەۋەبتىن خەلق ئۈركۈپ كەتتى.

اغتْغانْ aoqïtoqan چىقىرىۋېرىدىغان. بُو كَيِكْ اُلْ اتِغْ تاغْقا اغتْغانْ — bu kəyik ol ïtïoq taoqka aoqïtoqan بۇ ئىتنى (ئۆزىگە ئەگەشتۈرۈپ) تاغقا چىقىرىۋېرىدىغان كېيىك.

اقتْغانْ ak,ïtoqan ئېقىتىۋېرىدىغان. بُو تاغْ اُلْ تَوْراقْ اقِنْ قتغانْ — bu taoq ol tavrak, akïn akïtoqan بۇ يامغۇر (ئېقىن) نى تېز ئېقىتىۋېرىدىغان تاغ.

اُقتْغانْ ok,ïtoqan ئوقۇتۇۋېرىدىغان. بُو بِتِكْ اُلْ كِشِنِي اُقتْغانْ — bu bitik ol kixini okïtoqan — بۇ (ھەجمى چوڭ بولغانلىقتىن) كىشىنى كۆپ ئوقۇشقا مەجبۇر قىلىدىغان كىتاب.

211 I

اُلتْغانْ ulïtoqan ھاۋشىتىۋېرىدىغان. بُو ارْ اُلْ اِتِنْ اُلتْغانْ // bu ər ol ïtïn ulïtoqan بۇ ئىتىنى ھاۋشىتىۋېرىدىغان ئادەم.

اُنتْغانْ unïtoqan ئۇنتۇۋېرىدىغان. بُو ارْ اُلْ سُوزْ اُنتْغانْ bu ər ol søz unïtoqan — بۇ سۆزنى ئۇنتۇۋېرىدىغان ئادەم.

اُنتْغانْ anutoqan: بُو ارْ اُلْ ايشِغْ اُنتْغانْ bu ər ol ïxïoq anutoqan بۇ ئىشقا تەييارلىنىپلا تۇرىدىغان ئادەم.

اُجْرْغانْ uquroqan ئۇچۇرۇۋېرىدىغان. بُو ارْ اُلْ قُشِغْ اُجْرْغانْ bu ər ol kuxïoq uquroqan — بۇ قۇش ئۇچۇرۇۋېرىدىغان ئادەم.

اجْرْغانْ aquroqan ئاچۇرۇۋېرىدىغان. بُو اشْ اُلْ كِشِي اجْرْغانْ - bu ax ol kixini aquroqan — بۇ كىشىنىڭ قورسىقىنى تېز ئاچۇرىدىغان ئاش.

اسْرْغانْ asuroqan چۈشكۈرۈۋېرىدىغان. بُو ارْ اُلْ تلِمْ اسْرْغانْ - bu ər ol təlim asuroqan بۇ تولا چۈشكۈرىدىغان ئادەم.

اُسْرْغانْ osuroqan ئوسۇرۇۋېرىدىغان. بُو ارْ اُلْ اُسْرْغانْ bu ər ol osuroqan بۇ ئوسۇرۇۋېرىدىغان (ئوسۇرغاق) ئادەم.

212 I

اسرْغانْ ïsïroqan چىشلەيدىغان، چىشلىگەك. اسرْغانْ اِتْ ïsïroqan it — چىشلىگەك ئىت.//

اُڤْزْغُونْ avuzoqun ئۈژغۈن. تۇخۇمەك دەرىخىنىڭ مېۋىسى، تېرە ئەيلەشكە ئىشلىتىلىدۇ.

اتشْغانْ atïxoqan ئېتىشىدىغان. اُلْ مَنِنْكْ بِرْلا اُقْ اتشْغانْ اُلْ ol mənin birlə ok, atïxoqan ol — ئۇ مېنىڭ بىلەن ئوق ئېتىشىدىغان ئادەم ئۇ.

اُبْرْكَـــانْ өpürgən هۆپىلىتىدىغان، ئۇتلىتىدىغان. بُـــو ارْ اُلْ سُـــوتْ اُبْرْكَـــانْ

*bu ər ol süt өpürgən* — بۇ (باشقىلارغا) سۈت ئۇتلىتىدىغان ئادەم.

اِچْرْكَـــانْ iqürgən ئىچۈرىدىغان. بُـــو اَرْ اُلْ تَـــمْ سُـــجُوكْ اِچْـــرْكَـــانْ

*bu ər ol təlim süqük iqürgən* — بۇ تولا شاراب ئىچۈرىدىغان ئادەم.

اذْرْكَـــانْ əżərgən ئىزدىگەك، ئىزدەشكە ئادەتلەنگەن. بُـــو اتْ اُلْ كَـــيِكْنِي اذرْكَـــانْ

*bu it ol kəyikni əżərgən* — بۇ كىيىكنى ئىزدەشكە ئادەتلەنگەن ئىت. ئۆچ ئېلىشنى ئىزدەپلا يۈرىدىغان كىشى ئۇچۇنمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

اَفْرْكَانْ تَفْرْكَانْ əvürgən təvürgən ئۆرۈپ - چۆرۈپلا تۇرىدىغان. بُو ارْ اُلْ اِيشِـغْ افْرْكَـانْ تَفُرْكَـــانْ

*bu ər ol ixiq əvürgən təvürgən* — بۇ ئىشنى ئۆرۈپ - چۆرۈپلا تۇرىدىغان ئادەم.

213.I

اُذْرْكَـــانْ өżürgən تاللايدىغان. 89 بُـــو اَرْ اُلْ تَكْمَـــا نَانْـــانِي اُذُرْكَـــانْ //

*bu ər ol təgmə nəŋni өżürgən* — بۇ كۆرگەنلا نەرسىنى تاللايدىغان ئادەم.

اُشْـــرْكَانْ көzi өxərgən كۆزى قاراڭغۇلىشىپلا تۇرىدىغان. بُـــو ارْ اُلْ كُـــوزِي اُشْـــرْكَانْ

*bu ər ol közi өxərgən* — بۇ (ئاچلىق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش سەۋەبلەردىن) كۆزى قاراڭغۇلىشىپلا تۇرىدىغان ئادەم.

اكُرْكَانْ əgürkən بىر خىل ئۆسۈملۈك. ئۇرۇقىنى قارلۇق تۈركمەنلىرى يەيدۇ.

اكِرْكَانْ əgirgən ئېگىرگەك، ئېگىرىپلا تۇرىدىغان. بُو اِشْـــلَارْ اُلْ تَلِـــمْ يِـــبْ اكِرْكَـــانْ

*bu ixlər ol təlim yip əgirgən* — بۇ تولىمۇ يىپ ئېگىرگەك خوتۇن.

اتِلْكَـــانْ سَـــيِلْغَانْ ətilgən sayïlqan چېچىلغاق. بُـــو ارْ اُلْ اتِلْكَـــانْ سَـــيِلْغَانْ

*bu ər ol ətilgən sayïlqan* — بۇ چېچىلغاق ئادەم.

اتِلْكَانْ ətilkən ئاتلاردا بولىدىغان بەز كېسىلى. بەز يېرىلىش بىلەن ساقىيىدۇ. پارسچە «خُنَامْ» دەپ ئاتىلىدۇ.

اتِلْكَـــانْ ətilgən ئۆگىدىن كېلىپلا تۇرىدىغان. مِـــنِـــكْ اِيشِـــمْ اذْكُـــلُكُنْ اتِلْكَـــانْ اُلْ

*məniŋ ixim əżgülükün ətilgən ol* — مېنىڭ ئىشىم ئۆگىدىن كېلىپلا تۇرىدىغان ئىش. //

214.I

اُزْلْكَانْ üzülgən ئۈزۈلۈپلا تۇرىدىغان. بُو يِشِـــغْ اُلْ اُزْلْكَـــانْ *bu yïxïq ol üzülgən* — بۇ ئۈزۈلۈپلا تۇرىدىغان تانا.

اُرْلْكَـــانْ ürülgən دائىم كۆپۈپ كېتىدىغان. بُـــو ارْ اُلْ اُرْلْكَـــانْ

*bu ər ol opkən ürülgən* — بۇ غەزىپىدىن دائىم (تۇلۇمدەك) كۆپۈپ كېتىدىغان ئادەم.

اشْلْكانْ əxilgən ئېشىلىدىغان، سوزۇلىدىغان. [illegible] *bu yïp ol əxilgən* — بۇ سوزۇلىدىغان يىپ.

اشْلْكانْ əxilgən چېچىلىپلا تۇرىدىغان. [illegible] *bu kayïr ol əxilgən* — بۇ چېچىلىپلا تۇرىدىغان قۇم.

اكلكان əgilgən ئېگىلىپلا تۇرىدىغان. [illegible] *bu putak ol əgilgən* — بۇ ئېگىلىپلا تۇرىدىغان پۇتاق.

اُكْلْكانْ ügülgən تويلىنىدىغان. [illegible] *bu nəŋ ol tutqï ügülgən* — بۇ توپ - توپ بولۇپ تويلىنىدىغان نەرسە.



### بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر

اُرُمْدایْ urumday زەھەرنى قايتۇرىدىغان تاش، پادىزەھەر. ‖ 215 I



## اَفْعَلَلْ əf'ələl شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

ارْسلقْ arsalïk ھايۋانلارنىڭ خۇنساسى. ئوغۇزچە.



### باش ھەرپى زەممىلىك سۆزلەر

اُسْكجْ üskiq[1] قۇرۇق ئۈزۈم.

اُكْرَيُكْ ogrəyük ئادەت. خاقان ئافراسىياپ زامانىنى تەسۋىرلەيدىغان بىر مەرسىيىدە مۇنداق دېيىلگەن:

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «ك» بىلەن «ج» ئوتتۇرىسىغا بىر كىرتىك قويۇلۇپ «اُسْكجْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىسىم ئاتالاي بۇنى «*üskənəq*» ياكى «*üskətəq*» بولۇشى ئېھتىمال دەيدۇ. مۇشۇنداق بولغاندا [illegible] «*əf'ələl*» شەكلىگە مۇۋاپىق كېلەتتى.

ـُكْرَيُكي مُنْدَغ ُقْ | *øqrəyüki mundaq ok* | [(زامانىنىڭ) ئادىتى زادى مۇشۇنداق،
مُنْدا اذِنْ تِلْدَغ اُقْ | *munda ażīn tīldaq ok* | مۇندا باشقا سەۋەبمۇ بار تېخى،
ـتْسا زُنْ ـُغْرَبْ ـُقْ | *atsa azun oqrap ok* | دۇنيا چەنلەپ ئوق ئاتسا،
تَغْلَرْ بَشى كَرْتِلُورْ // I 216 | *taqlar baxī kərtilür* | تاغلارنىڭ بېشى كەرتىلىدۇ.]

زامانىنىڭ ئادىتى شۇنداق، بۇنىڭدىن باشقا بىرمۇنچە قورقۇنچلۇق سەۋەبلەرمۇ بار. زامان تاغ بېشىنى چەنلەپ ئوق ئاتسا، تاغ بېشىمۇ پارە - پارە بولۇپ كېتىدۇ.

## فُعالِلْ fualil شەكلىدىكى سۆزلەر بابى //[90]

اُسايُقْ usayuk: اُسايُقْ ار *usayuk ər* - غاپىل ئادەم. // I 217

### بۇ بابتىكى مەنقۇسنىڭ بىر تۈرى

اُيدْسلقْ uyadsak: اُيدْسقْ ار *uyadsak ər* — بەك ئۇياتچان ئادەم.

### بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر

اُوهى ühi ئۆكە، ھۆۋقۆش. تۈرك خەلقلىرىنىڭ كۆپى بۇ سۆزنى «ك - *k*» بىلەن «*üki*» دەپ تەلەپپۇز قىلىدۇ، توغرىسىمۇ شۇ. چۈنكى، تۈركىي تىلدا بوغۇزدىن چىقىدىغان «ھ - *h*» تاۋۇشى يوق.

---

بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «... لقْ». شەكلىدە يېزىلغان. بۇ يەردىكى ۋەزىن ۋە مەنە ئېتىبارى بىلەن «اُيدْ...ىدْ» بولۇشى كېرەك ئىدى. شۇڭا، بىز بۇ سۆزنى «*uyad sak*» دەپ ئالدۇق.

## بۇ بابتىكى غۇننىلكلەر

اُتْكُنْجْ ötküŋq ھېكايە، ئۆتكەن ـ كەچكەن ئىشلار. اُتْكُنْجْ اُتْكُنْدِى — ötküŋq ötkündi ھېكايە ئېيتتى.

## فَعَالِلْ fəalil شەكلىدىكى غۇننىلىك سۆزلەر بابى

اَلانْكِرْ alaŋïr كېمىرگۈچىلەر ئائىلىسىگە كىرىدىغان كىچىك/[218 I] بىر ھايۋان. ئۇنى تۈركمەنلەر يەيدۇ.

اُنْكَامُقْ oŋamuķ: اُنْكَامُقْ ارْ oŋamuķ ər — ئوڭلۇق ئادەم.

اُنْكَايُكْ oŋəyük: اُنْكَايُكْ نَنْكْ oŋəyük nəŋ — خاس نەرسە. بىر كىشىگە ئاتاپ قويۇلغان نەرسىمۇ «اُنْكَايُكْ oŋəyük» دېيىلىدۇ.

## بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر

اُتْنْكْلُقْ otuŋluķ ئوتۇنلۇق.

خۇداغا شۇكۇر، ھەمزىلىك ئىسىملار بۆلۈمى تۈگىدى./[219 I]

بسم الله الرحمن الرحيم

ئايىغۇچى، كۆيۈنگۈچى تەڭرىنىڭ ئىتى بىلەن باشلايمەن

# ھەمزىلىك پېئىللار بۆلۈمى

## ئىككى ھەرپلىكلەر بابى

شۇنى بىلگىنكى، ھەربىر بۆلۈمدە پېئىللارغا توختالغاندا، ئۆتكەن زامان، كەلگۈسى زامان پېئىللىرىنى ۋە مەستەرلەرنى بېرىمەن. لېكىن، ئۆتكەن زامان پېئىللىرىنىلا ئىزاھلايمەن. ئەسلىدە كەلگۈسى زامان پېئىللىرىنى ۋە مەستەرلەرنى بەرمىسەممۇ بولاتتى. لېكىن، تەلەپپۇز قىلىمىغۇچە ئۇلارنىڭ قانداق ياسىلىشىنى ۋە ھەرىكىلىنىشىنى بىلگىلى بولمىغانلىقتىن، ئۇلارنى بېرىشكە توغرا كەلدى. ئۇلارنى بەرمىگەندە قايسى مەستەرنىڭ يۇمشاق يەنى «ك k» بىلەن، قايسى مەستەرنىڭ قاتتىق يەنى «ق – k» بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدىغانلىقى بىلىنمەي قالىدۇ. بۇنىڭدىن تاشقىرى ھەممە پېئىللاردا ئاخىرى «ك – k» بىلەن تۈگىگەن
220 I
مەستەرلەرنىڭ ئۆتكەن زامان ۋە كەلگۈسى زامان⁄⁄شەكىللىرى يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ؛ ئاخىرى «ق k» بىلەن تۈگىگەن مەستەرلەر سۆزنىڭ قاتتىق ياكى «ق – k» لىق، «غ – q» لىق بولۇشىنى تەقەززا قىلىدۇ. «ك – k» لىك مەستەرلەر سۆزنىڭ يۇمشاق، ياكى «ك k، g» لىك بولۇشىنى تەقەززا قىلىدۇ. بۇ
91
ھەممە پېئىللار ۋە مەستەرلەر ئۈچۈن دائىمىي ۋە ئاساسىي قائىدە.⁄⁄

ابدى opdi ئۆپتى، سۆيدى. ol mani opdi ئۇ مېنى سۆيدى.

اُبْماكْ opar-opmak) ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تاشِغْ اِسْرُوماسا اُبْمِشْ كَراكْ *taxiq isrumasa opmix kərək*

تاشنى چاينىغىلى بولمىسا، سۆيۈش كېرەك.

بۇ ماقال كىشىنى تىلىكىگە يېتىش ئۈچۈن، سىلىق مۇئامىلە قىلىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

اَبْدِي opdi هۆپلىدى، ئوتلىدى، ئىچتى. مُـونْ اَبْـدِي *mün opdi* — شورپا هۆپلىدى (ئوتلىدى). شورپىغا ئوخشاش سۇيۇق نەرسىلەرنى ئىچىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُبارْ – اُبْماكْ *opər - opmək*).

اَجْدِي aqdi ئاچتى. قَبُغْ اَجْدِي *kapuq aqdi* — قوۋۇق (ئىشىك) ئاچتى (اجارْ - اجْماق *aqar – aqmak*).

اُجْـدِي uqdi ئۇچتى. قُـشْ اُجْـدِي *kux uqdi* — قۇش ئۇچتى. انـكْ قُـتِي اُجْـدِي *aniŋ kuti uqdi* — ئۇنىڭ قۇتى//(بەختى) ئۇچتى. اَرْ اَتّـنْ قُـذِي اُجْدِي *ər attin koži uqdi* — ئادەم ئاتتىن ئۇچۇپ چۈشتى (اُجارْ — اُجْماقْ *uqar - uqmak*).

221 I

اُجْـدِي əqdi: اُوتْ اُجْـدِي *ot əqdi* — ئوت ئۆچتى. ارْ نِنْـكْ اُبْكاسـى اُجْـدِي *ərniŋ əpkəsi əqdi* — ئادەمنىڭ غەزىپى ئۆچتى. اَرْ تِـينِ اُجْـدِي *ər tini əqdi* — ئادەمنىڭ تىنىقى ئۆچتى. بۇلارنىڭ ھەممىسىدە مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُجارْ — اُجْماقْ *əqər - əqmək*[1]).

اِجْدِي iqdi ئىچتى. ارْ سُـوِڤْ اجْـدِي *ər suv iqdi* ئادەم سۇ ئىچتى. ھەرقانداق نەرسىنى ئىچىش ياكى سۇمۇرۇشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اِجـارْ – اِجْمـاكْ *iqər- iqmək*).

اِرْدِي ərdi ئەردى، ئىدى. اُلْ اَنْـدغْ ارْدِي *ol andaq ərdi* — ئۇ ئانداق ئىدى (ارُرْ اَرْماكْ *ərür –ərmək*).

اُرْدِي ürdi ئۈردى، پۈۋلىدى. اُلْ اُتْ اُرْدِي *ol ot ürdi* — ئۇ ئوتنى پۈۋلىدى، ئىتنىڭ ئۈرۈشىگىمۇ مۇشۇ سۆز//ئىشلىتىلىدۇ. اتْ اُرْدِي *it ürdi* — ئىت ئۈردى (اُرارْ – اُرْماكْ *ürər – ürmək*).

222 I

---

[1] بۇ سۆزنىڭ مەستىرى يازما نۇسخىدا «ماق – *mak*» بىلەن بېرىلگەن بولسىمۇ، بىز تۈركىي تىللاردىكى ئومۇمىي ئەھۋالغا ئاساسەن «مەك – *mək*» دەپ ئالدۇق.

ارْدِي urdï قويدى، ئۇردى. اِلْكِنْداكِي نانْكِنِي يِـــرْدا اُرْدِي *əlkindəki nəŋni yərdə urdï* — قولىدىكى نەرسىنى يەردە قويدى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كُمُشْ كُنْكا اُرْسا اَلْتُنْ اَذاقِنْ كَلِيرْ

*kümüx küŋə ursa altun ażakïn kəlir*

كۈمۈش كۈنگە قونسا، ئالتۇن ئۆز ئايىغى بىلەن كېلۇر.

بۇ ماقال بىرەر مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن، پۇلنى ئايىماي خەجلەشكە دەۋەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ. اُلْ قُلِنْ اُرْدِي *ol kulïn urdï* — ئۇ قولىنى ئۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. (اُرُورْ — اُرْماقْ *urur - urmak*).

ازْدِي əzdi: اُلْ يِـــرْنِي ازْدِي *ol yərni əzdi* ئۇ يەر (تېرە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر)نى جىرىدى (اَزارْ — اَزْماكْ *əzər — əzmək*). 92 //

اُزْدِي üzdi ئۈزدى. اُلْ يِـــپْ اُزْدِي *ol yïp üzdi* ئۇ يىپ ئۈزدى. يىپ، ئارغامچا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى ئۈزۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُزارْ — اُزْماكْ *üzər - üzmək*).

اشْـــدِي əxdi ئەشتى، سوزدى. اُلْ يِشِـــغْ اَشْـــدِي *ol yïxïq əxdi* — 223 I // ئۇ تانا ئەشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اشارْ — اشْماكْ *əxər - əxmək*).

اَسْدِي əsdi ئەستى، چىقتى. اَسِنْ اَسْدِي *əsin əsdi* — شامال چىقتى.

اَسْدِي əsdi سورۇدى. تَــرِغْ اَسْــدِي *tarïq əsdi* بوغداي سورۇدى. باشقا نەرسىلەرنى سورۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. شامال توپىنى قوزغاتسىمۇ، «اسْـــدِي *əsdi*» دېيىلىدۇ. بۇ پېئىل ئۆتۈملۈك ۋە ئۆتۈمسىز هالدا ئىشلىتىلىدۇ.

اُسْدِي usdï ئۇسسىدى. اَرْ اُسْـــدِي *ər usdï* — ئادەم ئۇسسىدى (اُســـارْ — اُسْــماقْ *usar - usmak*).

اُسْدُمْ usdum گۇمان قىلدىم. مَـنْ اَيْلا اُسْـدُمْ *mən aylə usdum* مەن شۇنداق گۇمان قىلدىم. ئوغۇزچە. (مەستەر شەكلى يوقىرىقىدەك).

اشْدِي əxdi تۆكتى، چاچتى، كۆردى، تىرمىلىدى، سىيردى، يايدى. اُلْ قَــيَرْنِي اشْدِي *ol kayïrnï əxdi* ئۇ قۇمنى تۆكتى. ئۇننى تاغار ۋە شۇنداق نەرسىلەرگە تۆكۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. اتْلِـــغْ اشْـــدِي *atlïq əxdi* — ئاتلىق چاپتى. قَيْنـــارْ اشْـــجْ اشْــدِي *kaynar əxïq əxdi* — قايناۋاتقان قازان تاشتى

224 I // .(əxər – əxmək اَشْماكْ – اشار)

اُشْـــدي üxdi ئۈشكىلىدى، تەشتى: ئولاشتى. اُلْ اُقْ اُشْـــدى ol ok üxdi — ئۇ ئوق ئۈشكىلىدى، ئۇ ئوق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى ئۈشكە بىلەن تەشتى. اَتْماكْ كَا تَلِمْ كِشي اُشْدى atmakka talim kixi üxdi نانغا نۇرغۇن كىشى ئولاشتى (اُشارْ - اُشْماكْ üxər - üxmək).

اُقْدى uvdi ئۇۋاتتى، ئوشاتتى. اُلْ اَتْماكْ اُقْدى ol atmak uvdi ئۇ نان ئۇۋاتتى (اُقارْ - اُقْماكْق [1] uvar – uvmak).

اقْدي əvdi ئولاشتى، توپلاندى. كُرُنْجكَا كِشي اقْــدى korünqkə kixi əvdi — تاماشا كۆرۈشكە كىشى توپلاندى (اقارْ – اقْماكْ əvər - əvmək).

اقْدىْ əvdi ئالدىرىدى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| uẓu barīp üküx əvdim | اُذُو بارِبْ اُكُشْ اَقْدِمْ |
| təlim yorīp küqi kəvdim | تَلِمْ يُورِبْ كُجي كَقْدِمْ 225 I // |
| atīm birlə təgü əvdim | اِتِمْ بِرْلا تكُو اِقْدِمْ |
| məni kərüp yəni [2] aqdī | مَنِي كُورُبْ يسي اَغْدِي |

[كەينىدىن بېرىپ كۆپ ئالدىرىدىم،
جىق ئاۋارە بولۇپ، كۈچىنى ئازايتتىم (ھالسىراتتىم)،
ئېتىم بىلەن يېتىشىۋېلىشقا ئازلا قالدىم،
مېنى كۆرۈپ تۆكىلىرى ھۈرپەيدى.]

---

[1] بۇ سۆزنىڭ مەستەر شەكلى يازما نۇسخىدا ئاۋۋال « اُقْماكْ » شەكلىدە يېزىلىپ، كېيىن «اُقْمــاكْق» قىلىپ تۈزىتىلگەن. ئۇنىڭ ئۈستىگە يازما نۇسخىنىڭ 102 – بېتىدە بۇ سۆز ئېنىق قىلىپ «اُقْشْماقْ» شەكلىدە يېزىلغان. ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىمۇ بۇ سۆز قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. شۇڭا، بىز « uvar - uvmak » شەكلىدە ئالدۇق.

[2] بۇ سۆز بۇ جايدا «يسى» شەكلىدە، يازما نۇسخا 159- بەتتە «تينى» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، 99-، 140-، 233-، 343-، 482-، 489-، 512-، 566- بەتلەردە «يىنْ» شەكلىدە، بۇ يەردە «يىنْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز «دىۋان» ئىملاسىدا «ə» تاۋۇشىنى ھەم كەسرە قويۇپ، ھەم بىر «ى» ئارتتۇرۇش يولى بىلەن ئىپادىلىگەنلىكىنى، ئەرەبچىگە بۇ سۆزلەرنىڭ ھەممىسى «بەدەن ياكى يۇڭ، تېرە» دەپ تەرجىمە قىلىنغانلىقىنى، شۇنىڭدەك ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدا بۇ سۆزنىڭ شەخس قوشۇمچىسى قوشۇپ « at - yenim » دەپ قوللىنىلىدىغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ « yən // yən » دەپ ئالدۇق.

بۆرە ھەققىدە ئېيتىلىدۇ: ئۇنى تۇتۇش ئۈچۈن ئالدىرىدىم، قوغلاۋېرىپ ھالىدىن

226 I

كەتكۈزدۈم، ئېتىم بىلەن// ئۇنىڭغا يېتىشىۋالدىم، مېنى كۆرۈپ تۈكلىرى ھۈرپەيدى.

(اقارْ – اقْماكْ *ǝvǝr – ǝvmǝk*).

اقْدي akdï ئاقتى، كەلدى. سُوْ اقْدي *suv akdï* سۇ ئاقتى. يغي اقْدي *yaqï akdï* — يېغى كەلدى (اَقارْ – اَقْماقْ *akar – akmak*).// 93

اُقْدي ukdï ئۇقتى، چۈشەندى. اُلْ اَرْ ايشينْ اُقْدي *ol ǝr ïxïn ukdï* ئۇ ئادەم ئۆز ئىشىنى چۈشەندى (اُقارْ – اُقْماقْ *ukar – ukmak*).

اَكْدي ǝkdi ئەكتى، تېرىدى. اُلْ تَرِغْ اَكْدي *ol tarïq ǝkdi* ئۇ ئاشلىق تېرىدى. بىر نەرسە ئۈستىگە دورا سېپىش ياكى قۇيۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَكارْ – اَكْماكْ *ǝkǝr - ǝkmǝk*).

اُكْدي ügdi تۈپلىدى. اُلْ يَرْماقْ اُكْدي *ol yarmak ügdi* ئۇ يارماق تۈپلىدى. باشقا نەرسىلەرنى تۈپلاشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُكارْ – اُكْماكْ *ügǝr — ügmǝk*).

اكْدي ǝgdi ئەگدى. اُلْ بُتَقْ اَكْدي *ol putak ǝgdi* ئۇ پۇتاق ئەگدى. باشقا نەرسىلەرنى ئېگىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اكارْ – اكْماكْ *ǝgǝr - ǝgmǝk*).

227 I

الْدي aldï ئالدى. اُلْ الِمْ الْدي *ol alïmïn aldï* — ئۇ//ئېلىشىنى ئالدى. بَاكْ ايلْ الْدي *bǝg ǝl aldï* — بەگ ئەل ئالدى (اَلِرْ – اَلْماقْ *alïr - almak*).

اُلْدي uldï: اَتْ بِشِبْ اُلْدي *ǝt pïxïp uldï* — گۆش پىشىپ ئېزىلىپ كەتتى. كىيىمنىڭ كونىراپ جۇل - جۇل بولۇپ كېتىشىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اُلُرْ – اُلْماقْ *ulur- ulmak*).

الدي ïldï//ildi ئىلدى، چۈشتى. تِكانْ تُونِغْ الدي *tikǝn tonïq ildi* — تىكەن تونىنى ئىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اَرْ تاغْدَنْ قُذي الْدي *ǝr taqdan kozï ïldï* — ئادەم تاغدىن تۆۋەن چۈشتى.

بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى «ئىلىش» مەنىسىدە كەلسە، «ل — *l*» ھەرپى فەتھە بىلەن «الِرْ *ilǝr*»، «چۈشۈش» مەنىسىدە كەلسە «ل – *l*» ھەرپى زەممە بىلەن «الُر *ïlur*» بولىدۇ. «ئىلىش» مەنىسىدىكى سۆزنىڭ مەستىرى «ك – *k*» بىلەن «الْماكْ *ilmǝk*» بولىدۇ، «چۈشۈش» مەنىسىدىكى سۆزنىڭ مەستىرى «ق — *ḳ*» بىلەن «الْماقْ *ïlmak*» بولىدۇ.

امْدي ǝmdi ئەمدى. قَنْج اَنَاسِنْ اَمْدي *kǝnq anasïn ǝmdi* بالا ئانىسىنى ئەمدى. بۇ

سۆز شۇ مەنىدە باشقىلارغىمۇ ئىشلىتىلىدۇ (اَمارْ – اَمّاكْ *əmər – əmmək*). //228 I

اَمْدى umdï ئۈمىد قىلدى، تەمە قىلدى. اَلْ مَنْدِنْ نانَكْ اُمْدى *ol məndən nəŋ umdï* — ئۇ مەندىن بىر نەرسە ئۈمىد قىلدى (اُمارْ – اُمّاقْ *umar – ummak*).

اُنْدى ündi ئۈندى. اُتْ اُنْدى *ot ündi* — ئوت ئۈندى. اَلْ اَفْكا اُنْدى *ol əvgə ündi* — ئۇ ئۆيىگە ئۈندى. ئۆيغۇرچە (اُنارْ – اُنْماكْ *ünər – ünmək*).

اِنْدى ïndï تۆۋەن چۈشتى. اَلْ تاغْدِنْ قُوزى اِنْدى *ol taqdan kozï ïndï* — ئۇ تاغدىن تۆۋەن چۈشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بۇ سۆزدە «ن – *n*» ھەرپى «ل – *l*» دىن ئۆزگەرگەن. ئەرەبچىدىمۇ بۇ خىل ئەھۋال بار. مەسىلەن: «رَجُلٌ شَثْنُ الاَ صــابِعْ وَ شَثْلُه وَ كَبْنُ الدَّلْو وَ كَبْلُه» ئىبارىسىدىكىدەك.



بۇ بابتىكى مۇزائەفلەر //24

اَتّى atti ئاتتى. اَرْ اَقْ اَتّى *ər ok atti* — ئادەم ئوق ئاتتى. تَنْكْ اَتّى *taŋ atti* — تاڭ ئاتتى. اُلْ اَتّى نانكْنِ *ol atti nəŋni* — ئۇ بىر نەرسىنى ئاتتى (اَتارْ – اَتْماقْ *atar – atmak*). //229 I

اُتّى utti ئۇتتى. اُلْ اَنِ اُتّى *ol ani utti* — ئۇ ئۇنى ئۇتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُتارْ – اُتْماقْ *utar – utmak*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| قشْ يايْ بلا تُقْشْتى | *kïx yay bilə tokuxti* |
| قنكرْ كُوزُنْ بَقشْتى | *kïŋïr kozün bakïxti* |
| تُتُشْقَلى يقشتى | *tutuxkalï yakïxti* |
| اُتْغالمَتْ اُغْرَشُورْ | *utqalïmat oqraxur* |

[قىش ياز بىلەن توقۇنۇشتى،
قىڭغىر كۆز بىلەن قاراشتى،
تۇتۇشقىلى يېقىنلاشتى،
(بىر - بىرىنى) ئۇتماقچى بولۇۋاتىدۇ.]

قىش بىلەن ياز بىر - بىرى بىلەن ئۆچەكىشىپ سوقۇشقىلى تۇردى، بىر - بىرىگە يامان كۆز بىلەن قاراشتى، بىر - بىرىنى تۇتۇش ئۈچۈن يېقىنلاشتى، بىر - بىرىنى ئۆتۈپ چىقىش ئۈچۈن تىرىشىۋاتىدۇ.

230 I

اُتّي ötti ئۆتتى. اُقْ كَيِكْتِن اُتّي ok kəyiktən ötti ئوق//كېيىكتىن ئۆتتى. باشقا نەرسىدىن ئۆتۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. قَرِينْ اُتّي karïn ötti — ئىچ ئۆتتى، يەنى ئىچ سۈردى (اُتارْ – اُتْماكْ ötər – ötmək).

اُتّي ütti ئۈتلىدى. اُلْ باشِغْ اُتّي ol baxïq ütti ئۇ باشنى ئۈتلىدى. باشقا نەرسىلەرنى ئۈتلەشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. (اُتارْ – اُتْماكْ ütər – ütmək).

اِتّي itti ئىتتەردى، يىقىتتى. اُلْ انِي اِتّي ol anï itti ئۇ ئۇنى ئىتتەردى، قولى ياكى پۇتى بىلەن ئىتتىرىپ يىقىتتى (اِتارْ – اِتْماكْ itər – itmək).

اِيتّي ətti: تَنْكْرِي مَنِنْكْ اِيشِمْ اِيتّي təŋri məniŋ ïxïm ətti — تەڭرى مېنىڭ ئىشىمنى ئوڭلىدى. اُلْ يُكُنْجْ اِيتّي ol yüküng ətti ئۇ ناماز ئۆتىدى. ئوغۇزچە. ئوغۇزلار بىر ئىشنى قىلسا، «اِيتّي ətti» سۆزىنى ئىشلىتىدۇ. تۈركلەر «قِلْدِي kïldï» دەيدۇ. لېكىن، بۇ سۆز جىنسىي ئالاقىغىمۇ ئىشلىتىلگەنلىكتىن، خوتۇنلار خىجالەت بولمىسۇن دەپ، بۇ سۆزنى قوللىنىشتىن ۋاز كەچكەن (اِيتارْ – اِيتْماكْ ətər – ətmək). 231 I




اُوبْدِي opdi ھۆپلىدى، ئوتلىدى، ئىچتى. اَرْ سُوفْ اُوبْدِي ər suv opdi ئادەم سۇنى ئوتلىدى. باشقا نەرسىلەرنى ئىچىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اُوبارْ – اُوبْماكْ öpər - öpmək).

اَاجتِي aqti ئاچتى. اِرْ اَاجتِي ər aqti ئادەمنىڭ قورسىقى ئاچتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَاجارْ — اَاجْماقْ aqar — aqmak). 95 I

اَارْدِي ardï ئادەم ھاردى. اِرْ اَارْدِي ər ardï ئادەم ھاردى. باشقا نەرسىلەرنىڭ ھېرىشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. اُل انِي اَارْدِي ol anï ardï — ئۇ ئۇنى ئالدىدى (اَارارْ – اَارْماقْ arar – armak).

اُورْدِيْ ərdi ئۆرۈدى. اَلْ سَجْ اُورْدِيْ ol saq ərdi — ئۇ چاچ ئۆرۈدى. ھەرقانداق نەرسىنى ئۆرۈشكە مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُورارْ – اُورْماكْ ərər - ərmək).

اُرْدى ordi ئورۇدى. اُلْ اُتْ اُورْدى ol ot ordi — ئۇ ئوت ئورۇدى. بۇغداي ۋە باشقا نەرسىلەرنى ئورۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُورارْ – اُورْماقْ orar - ormak).// 232 I

اِيرْدِيْ ərdi: ارْ اِيرْدِيْ ər ərdi — ئادەم ئەيمەندى. اَلْ تامْ اِيرْدِيْ ol tam ərdi — ئۇ تام تەشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اِيرارْ – اِيرْماكْ ərər - ərmək).

اُورْدِيْ ərdi ئۆرلىدى، چىقتى. بُلِتْ اُورْدى bulït ərdi — بۇلۇت ئۆرلىدى. قُوىْ اُورْدِيْ koy ərdi — قوي قوتاندىن قوزغىلىپ چىقتى، ئوتلاققا قاراپ ماڭدى. قوي ۋە باشقا ماللارنىڭ كېچىسى ئۆز ئىختىيارى بىلەن ئوتلاشقا قوپۇپ بېرىلىشىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

اُورْدِيْ ərdi ئۆرۈدى. اَلْ سَڤْدَخْ اُورْدى ol səvdiq ərdi — ئۇ سېۋەت ئۆرۈدى. يىپ ياكى چىۋىقتىن قول بىلەن بىر نەرسىنى ئۆرۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُورارْ – اُورْماقْ[1] ərər - ərmək).

اازْدِيْ azdï ئازدى. اُلْ يُولْ اازْدى ol yol azdï — ئۇ يول ئازدى (اازارْ – اازْماقْ azar – azmak).

اُوزْدى ozdï ئوزدى. انِنْكْ اتى اُوزْدِيْ anïŋ ati ozdï — ئۇنىڭ ئېتى ئوزدى. باشقا نەرسىلەردىن ئوزۇشقىمۇ مۇشۇ// سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُوزارْ – اُوزْماقْ ozar - ozmak). 233 I

اسْدى asdï ئاستى. اُلْ اتْ اَسْدى ol ət asdï — ئۇ ئەت (گۆش) ئاستى. قوزۇققا ئېسىلغان نەرسە ۋە دارغا ئېسىلغان ئادەمگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَاسارْ – اَاسْماقْ asar – asmak).

اشْدِيْ axdï ئاشتى. اُلْ تاغْ اَشْدِيْ ol taq axdï — ئۇ تاغ ئاشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَاشارْ – اَاشْماقْ axar - axmak).

اغْدِيْ aqdï ئاشتى، چىقتى، كۆتۈرۈلدى. اُلْ تاغْقا اغْدِيْ ol taqka aqdï ئۇ تاغقا چىقتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اغارْ – اغْماقْ aqar – aqmak).

---

[1] بۇ سۆزنىڭ مەستىرى يازما نۇسخىدا «اُورْماقْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىز يېئىل يىلتىزىنىڭ يۇمشاقلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ «ərmək» دەپ ئالدۇق.

اغدى aoqdi: بلت اغدى bulit aoqdi — بۇلۇت كۆتۈرۈلدى. انڭ يوزى اغدى aniŋ yüzi aoqdi — ئۇنىڭ يۈزى تاتاردى.

اڤدى avdi ئولاشتى، توپلاندى. انكر كشى اڤدى aŋar kixi avdi — ئاڭا كىشى ئولاشتى (اڤارْ – اڤماقْ avar - avmak).

اوكدى ogdi ماختىدى. اَل منى اوكدى ol məni ogdi — ئۇ مېنى ماختىدى (اُوكارْ – اُوكْماكْ əgər - əgmək).// 234 I




ايدى aydi ئېيتتى. اَل منكا سوز ايدى ol maŋa soz aydi — ئۇ ماڭا سۆز ئېيتتى (ايورْ – ايْماقْ ayur - aymak).

اويدى oydi ئويدى. اَلْ قاغون اويدى ol kaoqun oydi — ئۇ قوغۇن ئويدى. باشقىلادىمۇ شۇنداق (اُويارْ – اُويْماقْ oyar - oymak).

ايدى uydi ئۇيدى، باستى. چىڭدىدى. اَل اونع ايدى ol unuoq uydi — ئۇ ئۇننى باستى. باشقا نەرسىلەرنى چىڭداشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُيارْ – اُيْماقْ uyar - uymak).




انكدى əŋdi ھاڭ - تاڭ قالدى. ار انكدى ər əŋdi — ئادەم ھاڭ - تاڭ قالدى (اَنكارْ – اَنْكْماكْ əŋər - əŋmək).

انكدى üŋdi تەشتى. اَلْ يغاچ انكدى ol yïoqaq üŋdi — ئۇ ياغاچ تەشتى. تام تۈۋىنى ۋە باشقا نەرسىلەرنى تېشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُنكارْ – اُنْكْماكْ üŋər - üŋmək).

اُنكْدى oŋdi ئۆڭدى. برچن بودوقى انكدى barqïn boduoqï oŋdi — تاۋارنىڭ بويىقى// 235 I ئۆڭدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُنكار – اُنكْماق oŋar - oŋmak). بۇ سۆزنىڭ «اُنكُقتى oŋukti» دېگەن شەكلىمۇ بار.



## قائىدە

بۇ بابتىكى بۇيرۇق رايى ئىككى ھەرپلىكتۇر. «يَرْمَـــاقْ اَلْ *yarmak al* — يارماق ئال»، «اَتّنْ اِلْ *attin il* — ئاتتىن چۈش» سۆزلىرىدىكى «اَلْ *al* ، اِل *il*» دېگەن بۇيرۇقلارغا ئوخشاش.

شۇنى بىلگىنكى، بۇ تىلدا پېئىللار بۇيرۇقتىن ياسىلىدۇ. بۇيرۇق رايى پېئىللارنىڭ تومۇرى بولۇپ، بۇ تىلدا ھەرخىل ئۇقۇملارنى بىلدۈرىدىغان باشقا پېئىل شەكىللىرى بۇيرۇق ئاخىرىغا تۈرلۈك قوشۇمچىلارنى قوشۇش بىلەن ياسىلىدۇ.

بولۇشسىزلىقنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن، ھەممە پېئىللارغا بۇيرۇق رايىنىڭ ئاخىرىغا «ما *ma* // *mə*» قوشۇلىدۇ. «اَلْما *alma* — ئالما»، «اِلْمـــا *ilma* — چۈشمە» دېگەنگە ئوخشاش.

باشقا قائىدىلەرنىڭ ھەممىسىنى «سالِمْ *salim* بۆلۈمى»گە توپلىدىم، خۇدا خالىسا، شۇ يەردە چۈشەندۈرۈپ ئۆتىمەن.

236 I
ئىككى ھەرپلىك سۆزلەر بابى تۈگىدى.//



## ئۈچ ھەرپلىكلەر بابلىرى

### فَعَلْ fəəl شەكلىدە ئوتتۇرا ھەرپى ھەرخىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

اُبۇردى opürdi ھۆپلەتتى، ئوتلاتتى، ئىچۈردى. اُلْ مڭا سُوتْ اُبۇردى ol maŋa süt opürdi — ئۇ ماڭا سۈت ھۆپلەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُبۇرُرْ - اُبۇرْماكْ øpürür - øpürmək).

اُتُــرْدى otürdi چالدى. اُلْ سىبۇزْغُو اُتُــرْدى ol sïbuzqu otürdi — ئۇ نەي چالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُتُرُرْ - اُتُرْماكْ øtürür - øtürmək).



اُتُرْدى oturdi كەستى، قىرقىدى. اُلْ سَــجْ اُتُــرْدى ol saq oturdi — ئۇ چاچ كەستى. كىيىم ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى كېسىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُتُرُرْ - اُتُرْماقْ oturur - oturmak).

اُتُرْدى otürdi تەشتى. اُلْ تــام اُتُــرْدى ol tam otürdi — ئۇ تام تەشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُتُرُرْ - اُتُرْماكْ øtürür - øtürmək).

اُجْرْدى uqurdi ئۈچۈردى. اُلْ قُشْ اُجُرْدى ol kux uqurdi — ئۇ قۇش ئۇچۇردى. اُلْ انى اتنْ اجُــرْدى ol ani attin uqurdi — ئۇ ئۇنى ئاتتىن ئۇچۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اجُرُرْ - اجُرْماقْ uqurur - uqurmak).

اُجْرْدى oqürdi ئۆچۈردى. اُلْ اُتْغ اُجْرْدى ol otuq uqurdi — ئۇ ئوتنى ئۆچۈردى. انـىڭ اُبْكاسنْ اُجُــرْدى aniŋ øpkəsin øqürdi — ئۇنىڭ ئاچچىقىنى باستى. اُلْ انى ارُبْ تــينى اُجُــرْدى ol ani urup tini øqürdi — ئۇ ئۇنى ئۇرۇپ تىنىقىنى ئۆچۈردى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

---

بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «سُوتْ» دەپ يېزىلغان بولسىمۇ، ئەرەبچىگە «المرقة — شورپا» دەپ تەرجىمە قىلىنغان. بىز ئەرەبچە تەرجىمىسىنى ئەمەس، ئەسلىنى ئاساس قىلىپ «سُوتْ süt — سۈت» دەپ ئالدۇق.

اُتُغْ اُذْغُجْ برلا اُجُرْماسْ *otuq ożoquq birlə oqürməs*

ئوتنى يالقۇن بىلەن ئۆچۈرگىلى بولماس.

238 I

بۇ ماقال «پىتنە ـ پاساتنى پىتنە ـ پاسات بىلەن ئەمەس، سۈلھى// بىلەن تۈگىتىش مۇمكىن» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ (اُجُرُرْ – اُجُرْماكْ *oqürür - oqürmək*).

اجُرْدى iqürdi ئىچۈردى. اَلْ [illegible] اجُرْدى *ol ayar suv iqürdi* ئۇ ئاڭا سۇ ئىچۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اجُرُرْ – اجُرْماكْ *iqürür – iqürmək*).

اذِرْدى əżirdi ئايرىدى. اَلْ اَذْكُوِي [illegible] اذِرْدى *ol ażgüni yavlaktan əżirdi* – ئۇ ياخشىنى ياماندىن ئايرىدى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَتْلِي تِرْنْكَاقْلِي اَذِرْماسْ *ətli tïrŋaklï əżirməs*

ئەت تىرناقتىن ئايرىلماس.

بۇ ماقال «گۆش بىلەن تىرناق بىر ـ بىرىدىن ئايرىلمىغىنىدەك، يېقىن تۇغقانلارمۇ بىر ـ بىرىدىن ئايرىلالمايدۇ» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ (اَذِرُرْ اَذِرْماكْ *əżirür - əżirmək*).

اُذْرُدي öżürdi تاللىدى. اُلْ اَذْرُدِي نانْكَنِي *ol öżürdi nəŋni* ئۇ بىر نېمىنى تاللىدى (اَذْرُرْ – اَذْرْماكْ *öżürür - öżürmək*).

اذِرْدِمْ iżərdim ئىزىدىن باردىم. [illegible] اذِرْدِمْ *mən anï iżərdim* - مەن ئۇنىڭ

239 I

ئىزىدىن باردىم// (اِذَارُرْمَنْ – اِذَرْماكْ[1] *iżərürmən – iżərmək*).

اَسُرْدِي asurdï چۈشكۈردى. اَرْ اَسُرْدِى *ər asurdï* ئادەم چۈشكۈردى (اَسُرُرْ – اَسُرْماقْ *asurur – asurmak*).

اُسُرْدِي osurdï ئوسۇردى. اَرْ اُسُرْدِي *ər osurdï* ئادەم ئوسۇردى (اُسُرُرْ – اُسُرْماقْ *osurur – osurmak*).

اِسِرْدي isirdi چىشلىدى. اِتْ اِسِرْدى *it isirdi* — ئىت چىشلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] بۇ يازما نۇسخىدا «اِذارُرْ، اُذَرْدم، اذَرْماكْ» شەكلىدە ئۈچ خىل ھەرىكىلەنگەن، بىز بۇ سۆز يىلتىزىنىڭ «ئىز» ئىكەنلىكىنى نەزەردە تۇتۇپ «اِذِرْماكْ» شەكلىنى توغرا تاپتۇق.

ات اسرْماسْ اتْ تبْماسْ تيما *it isirmas at təpməs təmə*

ئىت چىشلىمەس، ئات تەپمەس دېمە.

چۈنكى، ئۇلارنىڭ تەبىئىتى شۇنداق (اِسِرُرْ – اِسِرْماقْ *isirur - isirmak*). // 98

اُشرْدى ɵxərdi قاراڭغۇلاشتى. انــاڭْ كُـوزي اُشَـرْدي *aniŋ kozi oxərdi* — ئۇنىڭ كۆزى (ئاچلىق ياكى ئىنتىزارلىقتىن) قاراڭغۇلاشتى (اُشـارُرْ – اُشَـرْماكْ *ɵxərür - ɵxərmək*).

اغْـرْدي oqurdi: ار سْـنكُكْ اغْـرْدي *ər soŋük oqurdi* — ئادەم سۆڭەكنى ئۇگە ـ ئۇگىسىدىن ئاجرىتىۋەتتى (اُغُرُرْ – اُغُرْماقْ *oqurur – oqurmak*). // 240 I

اقْرْدى əvürdi قايتۇردى؛ ئۆرۈدى. الْ مني يولْـدنْ قُـرْدى *ol məni yoldïn əvürdi* — ئۇ مېنى يولدىن قايتۇردى. اُلْ اَياقْ اَقُرْدي *ol ayak əvürdi* — ئۇ ئاياقنى ئۆرۈدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَقُرارْ – اَقُرْماكْ *əvürər – əvürmək*).

اكرْدى əgirdi: بكْ كَنْدْ اكرْدى *bəg kənd əgirdi* — بەگ شەھەرنى قورشىدى. اُراغْـتْ يِبْ اَكِرْدي *uraqut yïp əgirdi* — خوتۇن يىپ ئېگىردى. سُوڤْ كَمينِ اَكِـرْدي *suv kəmini əgirdi* — سۇ كېمىنى چۆرگىلىتىۋەتتى (اَكـرارْ – اَكرْمـاكْ *əgirər – əgirmək*). اُلْ مَنِ ايشْقا اَكـرْدي *ol məni ïxka əgirdi* — ئۇ مېنى ئىشقا مەلىكە قىلدى.

الرْدى alardï ئالا بولدى. تلْقـا الـرْدى *talka alardi* — غوراپ (غورا ئۈزۈم) ۋە باشقا مېۋىلەر ئالا بولدى. كِشي يِني الــرْدي *kixi yəni alardï* — كىشىنىڭ ئەت ـ يېنى ئالا بولدى، يەنى كىشىنىڭ بەدىنىدە ئاقكېسەل پەيدا بولدى. اَنكْ كُــوزي الـــرْدي *anïŋ kozi alardï* — ئۇنىڭ كۆزى ئالايدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (الارُرْ – اَلَرْماقْ *alarur - alarmak*). // 241 I

الرْدى ilərdi ئىلىندى. ئىلەشتى. مان كُوزْما ناڭْ الرْدى *məniŋ kozümə nəŋ ilərdi* — مېنىڭ كۆزۈمگە بىر نەرسە ئىلەشتى، قاراڭغۇدا ياكى يىراقتا مېنىڭ كۆزۈمگە بىر نەرسە غۇۋا كۆرۈندى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| قڨْلارْ قمُغْ كْلرْدِي | *kaklar kamuq kələrdi* |
| تَغْلارْ بَشِي اِلرْدِي | *taqlar baxï ilərdi* |
| اُزُنْ تِني يلرْدِي | *azun tïnï yïlïrdï* |
| توتو جَجَكْ جَرْكشُورْ | *tütü qəqək qərkəxür* |

[قاقلار پۈتۈنلەي كۆلگە ئايلاندى،

تاغلارنىڭ بېشى (كۆزگە) ئىلىندى،

دۇنيانىڭ تىنىقى ئىللىدى،

تۈرلۈك چېچەكلەر تىزىلدى.]

سۇلار كۆپىيىپ، ئويمانلىقلار كۆللەرگە ئايلاندى، تاغلارنىڭ چوققىلىرى غۇۋا كۆرۈندى، دۇنيانىڭ تىنىقى ئىللىدى، دەرەخلەر كۆكەردى، جانىۋارلار جۈپلەشتى، گۈل ـ چېچەكلەر كەينى ـ كەينىدىن بىخ ئۇردى.// 242 I

امْزدِي əmüzdi ئەمگۈزدى ~ ئېمىتتى. اُراغُت اُغلنكا سُوت امزدي *uraqut oqlïŋa süt əmüzdi* — خوتۇن ئوغلىغا سۈت ئەمگۈزدى (امزُرْ – امْزماك *əmüzür - əmüzmək*).

اُبشْدى opüxdi ئۆپۈشتى، سۆيۈشتى. اُلْ منكْ برْلا اُبشْدي *ol məniŋ birlə opüxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن ئۆپۈشتى (اُبشُرْ – اُبشْماكْ *opüxür - opüxmək*).

اتشْدي atïxdï ئېتىشتى. اُلْ منكْ برْلا اُقْ اتشْدي *ol məniŋ birlə ok atïxdï* — ئۇ مېنىڭ بىلەن ئوق ئېتىشتى. ھەرقانداق نەرسىنى ئېتىشىشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَتشُرْ – اَتشْماقْ *atïxur - atïxmak*).

اُتشْدي utuxdï ئۇتۇشتى. اُلْ منكْ برْلا يرْماقْ اُتشْدي *ol məniŋ birlə yarmak utuxdï* — ئۇ مېنىڭ بىلەن يارماق ئۇتۇشتى.// (1) باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُتشُرْ – اُتشْماقْ *utuxur - utuxmak*).

اتشْدي itixdi ئىتتىرىشتى. اُلْ انكْ برْلا اتشْدي *ol aniŋ birlə itixdi* — ئۇ ئۇنىڭ بىلەن ئىتتىرىشتى (اِتشُورْ – اِتشْماكْ *itixür - itixmək*). بىر نەرسىنى ئىتتىرىشتە ياردەملىشىش ياكى بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

اجشْدی aqïxdï ئېچىشتى. اُلْ مَنكا قَپُغْ اَجشْـدی ol maŋa kapuq aqïxdï [243 I] // ئۇ ماڭا قوۋۇق ئېچىشىپ بەردى. بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اجشُـورْ – اَجشْماقْ *aqïxur – aqïxmak*).

اجشْدی aqïxdï ئېچىپ كەتتى. اُزُمْ اجشْدی *üzüm aqïxdï* — ئۈزۈم ئېچىپ كەتتى (اجشُورْ – اجشْماقْ *aqïxur - aqïxmak*).

اُجشْدی oqəxdi ئۆچەشتى، ئۆچەكەشتى. اُلْ مننْ برلا اُجشْدی *ol məniŋ birlə oqəxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن ئۆچەشتى (اُجشُورْ – اُجَشْماكْ *oqəxür - oqəxmək*).

اجشدی iqixdi ئېچىشتى. اُلْ مننْ برلا سُوت اجشْدی *ol məniŋ birlə süt iqixdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن سۈت ئېچىشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اِجشُـورْ – اِجشْـماكْ *iqixür - iqixmək*). بىر نەرسىنى ئېچىشتە ياردەملىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

بۇنداق پېئىللار ئىككى خىل بولىدۇ: بىر خىلى، ئىككى ئىگە ئارىسىدا ئىش - ھەرىكەتنىڭ بىر - بىرىگە ئۆتكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان ئۆتۈملۈك پېئىللار. بۇ ئەرەبچىدىكى «مُفاعَلـه *mufaələ*» تۈرىگە ئوخشايدۇ. بۇ خىل پېئىللار بىر ئىش ئۈستىدە ياردەملىشىش ۋە بەسلىشىش مەنىلىرىنىمۇ بېرىدۇ.

يەنە بىر خىلى، ئىش - ھەرىكەت ئىگىسىنىڭ ئۆزى ئۈستىدە [244 I] // يۈز بېرىپ، ئۇنىڭ ھەممە قىسىملىرىغا يېيىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان ئۆتۈمسىز پېئىللار. مەسىلەن: سِرْكا اجشْدی *sirkə aqïxdï* — سىركە ئېچىپ كەتتى، يەنى سىركىنىڭ ھەممە يېرىدە ئېچىش پەيدا بولدى. تُونْ تَرْنی اجشْدی *ton tərni iqixdi* — تون تەرنى (ئۆزىنىڭ ھەممە يېرىگە) ئىچكۈرۈۋالدى. بىرمۇنچە پېئىللار مۇشۇنداق بولىدۇ.

اذشْدی ażïxdï كېرىلدى. اَرْ اَذَقى اَذشْدی *ər ażakï ażïxdï* — ئادەمنىڭ ئاياغلىرى كېرىلدى. بىر - بىرىدىن ئاجرىلىپ كەتكەن نەرسىلەرگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اذشُرْ – اذشْماقْ *ażïxur - ażïxmak*).

اُذشْدی użïxdï ئۇخلاشتى. اُلْ مننْ برلا اُذشْدی *ol məniŋ birlə użïxdï* — ئۇ مېنىڭ بىلەن ئۇخلاشتى، ئۇ مېنىڭ بىلەن «قېنى، كىم كۆپ ئۇخلىيالايدۇ» دەپ بەسلەشتى. اَذاقْ اُذشْدی *ażak użïxdï* — ئاياغ ئۇيۇشتى. يُغُرْتْ اُذشْدی *yoqurt użïxdï* — قېتىق ئۇيۇدى (اُذشُورْ – اُذشْماقْ *użïxur - użïxmak*).

اذشْـــدی ïzïxdï سۆنۆشتی. اَلْ منکـــا ارْتُـــتْ اذشْـــدیِ ol maŋa artut iżïxdï — ئۆ مـەن بـلـەن تارتـۆق سۆنۆشـتی.// بـرەر نەرسـە یـاکی ئـش ئۆسـتـمدە بـرکـمم بـلـەن بەسلـشـشـکـمۆ // مۆشـۆ سـۆز ئـشـلـتـلـمدۆ (اذشُـــورْ – اذشْـــــماقْ iżïxur - iżïxmak).

100

245 I

اارشْدیِ arïxdï ئالداشتی. اَلارِ اِکّیِ اارِشْدیِ olar ikki arïxdï — ئۆلار بـر - بـرنـی ئالداشتی (اارشُورْ – اارشْماقْ arïxur - arïxmak).

اَرْشْدی ərüxdi ئبرـدی. یـــاغِ اَرُشْـــدی yaoq ərüxdi — یاغ ئبرـدی. باشقىلاردىمۆ شۆنداق (اَرُشُورْ – اَرُشْماكْ ərüxür - ərüxmək).

اُرْشْدیِ uruxdï ئۆرۆشتی. انـــاتْ بـــرْلا اُرْشـــدیِ anïŋ birlə uruxdï — ئۆنىڭ بـلـەن ئۆرۆشـــتی. بەگـــلـەر ۋە باشـــقىلار بـــر – بـــری بـلـــەن ئۆرۆشـــقاندىمۆ مۆشـــۆ ســۆز ئـشـلـتـلـمدۆ. (اُرُشُـــورْ – اُرُشْـــماقْ uruxur - uruxmak). ماقالـدا مۆنـداق كەلگەن:

اَلْبْ لارْ برْلا اُرُشْما بَكْلارْ برْلا تُرُشْما

alplar birlə uruxma bəglər birlə turuxma

باتۆرلار بـلـەن ئۆرۆشما، بەگـلـەر بـلـەن تـركەشمە.

شـئـردا مۆنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| ارَنْ الْبِی اُقشْتیلارْ | ərən alpï okïxtïlar |
| قنکرْ کُوزُنْ بَقشْتیلارْ// 246 I | kïŋïr kəzün bakïxtïlar |
| قَمُغْ تُلْمُنْ تُقشْتیلارْ | kamuoq tolmun tokuxtïlar |
| قلجْ قنْقا کُجُنْ سِغْدیِ | kïlïq kïnka küqün sïoqdï |

[باتۆر ئەرلەر (بـر - بـرنـی جەڭگە) قـچقـرـشتی،

قـڭغـر كۆز بـلـەن قاراشتی،

ھەممە قورال بـلـەن توقۆنۆشتی،

قـلـچ قـنـغا تەستە سـغدی.]

يىگىتلەر بىر - بىرىنى جەڭگە چاقىرىشتى، قىڭغىر كۆزلىرى بىلەن قاراپ هوميىشتى، ھەممە قوراللىرىنى ئىشقا سېلىپ ئۈرۈشتى، قىلىچلىرى قانىنىڭ كۆپ ئۆيۈپ كەتكەنلىكىدىن قىنىغا تەستە سىغدى .

اُرْشْدِي ürüxdi ئۈرۈشتى، پۈۋلەشتى. اُلْ مَنْكا اُتْ اُرْشْدِي ol maŋa ot ürüxdi — ئۇ ماڭا ئوت پۈۋلەشتى. بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اُرْشُورْ - اُرْشْماكْ ürüxür - ürüxmək).

247 I

اُرْشْدِي orüxdi ئۆرۈشتى. اُلْ مَنْكا يِغِيتِغْ اُرْشْدِي // ol maŋa yïxïq orüxdi — ئۇ ماڭا تانا ئۆرۈشتى. ھەرقانداق نەرسىنى ئۆرۈشتە بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُرُشُورْ – اُرُشْماكْ orüxür - orüxmək).

مۇنداق پېئىللاردىكى ياردەملىشىش بىلەن بەسلىشىش مەزمۇنلىرى شۇ پېئىللارغا قوشۇلۇپ كەلگەن قوشۇمچە سۆزلەر بىلەن پەرقلىنىدۇ. پېئىل «مَنْكا maŋa» دېگەن سۆز بىلەن كەلسە، «ياردەملىشىش» ئۇقۇمىنى بېرىدۇ: «مَنِنْكْ بِرْلا mənïŋ birlə» دېگەن سۆز بىلەن كەلسە، «بەسلىشىش» ئۇقۇمىنى ئاڭلىتىدۇ. بۇ ھال ئىش - ھەرىكەتنىڭ ئىككى ئىگە ئارىسىدا بولغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان (ئۆملۈك دەرىجىدىكى) پېئىللارنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن ئورتاقتۇر.

ئۈچىنچى شەخستە «ياردەملىشىش»نى بىلدۈرۈش ئۈچۈن «انكْرْ aŋar»، «بەسلىشىش»نى بىلدۈرۈش ئۈچۈن[1] «انِنْكْ بِرْلا anïŋ birla» دېگەن سۆزلەر قوشۇلۇپ كېلىدۇ. بۇ قائىدىنى ئېسىڭدە تۇتقىن.

اُزُشْدِي üzüxdi ئۈزۈشتى. اُلْ مَنْكا اُزُمْ اُزُشْدِي ol maŋa üzüm üzüxdi — ئۇ ماڭا ئۈزۈم ئۈزۈشتى. ئارغامچا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى ئۈزۈش ۋە كېسىشتە ياردەملىشىشكىمۇ ياكى شۇ ئىشتا بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُزُشُورْ – اُزُشْماكْ üzüxür - üzüxmək).

248 I

اُزْشْدِي üzüxdi چېپىشتى. اُلْ مَنِنْكْ بِرْلا اَتْ اُزُشْدِي // ol mənïŋ birlə at üzüxdi — ئۇ مېنىڭ بىلەن ئات چېپىشتى. ياردەملىشىش ئۇقۇمىنى ئاڭلىتىشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُزُشُورْ – اُزُشْماكْ üzüxür - üzüxmək).

---

[1] بۇ شېئىر يازما نۇسخا 103 — بەتتىكى «اَقشْيلارْ okïxtïlar» سۆزىگە بېرىلىشى كېرەك ئىدى. بىز يازما نۇسخىدىكى ئورنىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

اسشدى asïxdï ئېسىشتى. ol maŋa at asïxdï — ئۇ ماڭا گۆش ئېسىشتى (اسشُورْ – اسشْماقْ asïxur - asïxmak).

اسشَدى əsixdi تارتىشتى. ol maŋa yïp əsixdi ئۇ ماڭا ئارغامچا تارتىشىپ بەردى. تارتىشتا بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَسشُورْ – اسِشْماكْ əsixür - əsixmək).

اسشدى isixdi: اسشدى نانگ isixdi nəŋ ئىسسىغان نەرسە، ھەممە تەرەپلىرىگە ئىسسىق ئۆتكەن نەرسە (اسشُورْ – اسشْماكْ isixür - isixmək).

اشَدى əxixdi: اُلْ منكا تُپْراقْ اشَشْدِي ol maŋa toprak əxixdi — ئۇ ماڭا توپا كۆرىشىپ بەردى. كۆرەشتە بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَشْشُورْ – اشِشْماكْ əxixür - əxixmək).

اغشدى aoqïxdï: ol məniŋ birlə taoqka aoqïxdï ئۇ مېنىڭ بىلەن تاغقا چىقىشتى، تاغقا چىقىشتا بەسلەشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَغشُورْ – اَغشْماقْ aoqïxur - aoqïxmak) // 249 I

اغشدى ol məniŋ birlə bir altundan aoqïxdï — ئۇ مېنىڭ بىلەن (باھانى) بىر تىللادىن ئاشۇرۇپ باقتى. بَكْلارْ بِيرْ اكِنْدي بِرْلا اَغشْدِي bəglər bir ikindi birlə aoqïxdï — بەگلەر بىر - بىرى بىلەن قوغلىشىشتى.

اُقْشْدى uvuxdï ئۇۋۇتىشتى. اُلْ مَنْكا اَتْماكْ اُقْشْدِي ol maŋa ətmək uvuxdï — ئۇ ماڭا نان ئۇۋۇتىشىپ بەردى. بىر نەرسىنى ئۇۋۇتىشتا بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُقْشُورْ – اُقْشْماقْ uvuxur - uvuxmak).

ايڤشدي əvixdi ئالدىراشتى. كشيلارْ ايشقا ايڤشدي kixilər ïxka əvixdi — كىشىلەر ئىشقا ئالدىراشتى (ايڤشُورْ – ايڤشْماكْ əvixür - əvixmək).

اقشدى akïxdï ئېقىشتى. suvlar akïxdï سۇلار ئېقىشتى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

قارْ بُوزْ قمُغْ اَرُشْدِي kar buz kamuoq ərüxdi [قار، مۇز تامام ئېرىشتى،

تَغْلارْ سُڤى اَقِشْدي taoqlar suvï akïxdï تاغلار سۈيى ئېقىشتى،

kokxin bulït orüxdi كۆكۈچ بۇلۇت (لار) ئۆرلەشتى،

kayoquk bolup agrixür // 250 I قېيىق بولۇپ ئايلىنار.]

يازنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: قار ۋە مۇزلارنىڭ ھەممىسى ئېرىدى، تاغ سۇلىرى ئاقتى.//[102] كۆكۈچ بولۇتلار ھاۋاغا ئۆرلەپ چىقتى، ئۇلار خۇددى قېيىقلار سۇدا ئۈزگەندەك ئاسماندا ئۈزمەكتە.

اُقشْتيلارْ ukuxtïlar ئوقۇشتى. اُلارْ بُو ايشغ اُقشْتيلارْ *olar bu ïxïq ukuxtïlar* — ئۇلار بۇ ئىشنى ئوقۇشتى (اُقشُورْلارْ – اُقشْماقْ *ukuxurlar - ukuxmak*).

اقشْتيلارْ okïxtïlar چاقىرىشتى. اُلارْ بير كنْدى بِرْلا اقشْتيلارْ *olar bir ikindi birlə okïxtïlar* — ئۇلار بىر - بىرىنى چاقىرىشتى (اقشُورْ - اقشْماقْ *okïxur - okïxmak*).

اقشْدى okïxdï ئوقۇشتى. اُلْ منِكْ بِرْلا بِتِكْ اُقشْدى *ol məniŋ birlə bitik okïxdï* — ئۇ مېنىڭ بىلەن كىتاب ئوقۇشتى، كىتاب ئوقۇشۇپ باقتى. ئوقۇشتا ياردەملىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.//[251]

اكشْدى əkixdi ئېكىشتى، تېرىشتى. اُلْ مِنكا تَرِغْ كشْدى *ol maŋa tarïq əkixdi* — ئۇ ماڭا ئاشلىق تېرىشىپ بەردى. تېرىشتا بەسلىششكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَكِشُورْ – اَكِشْماكْ *əkixür - əkixmək*).

اكشْدى əgixdi ئېگىشتى. اُلْ مِنكا جُكانْ اكشْدى *ol maŋa qoɣan əgixdi* — ئۇ ماڭا چۆگەن[1] ئېگىشىپ بەردى. ئېگىشتە بەسلىششكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اكِشُورْ – اكِشْماكْ *əgixür - əgixmək*).

اُكشْدى ögüxdi ماختاشتى. ايكى ارنْ اُكشْدى *ikki ərən ögüxdi* — ئىككى ئادەم بىر - بىرىنى ماختاشتى (اُكُشُورْ – اُكُشْماكْ *ögüxür - ögüxmək*).

اُكشْدى ügüxdi: اُلْ منكا تَرِغْ اُكشْدى *ol maŋa tarïq ügüxdi* — ئۇ ماڭا ئۇن تارتىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُكُشُورْ – اُكُشْماكْ *ügüxür - ügüxmək*). ئۇن تارتىشتا بەسلىششكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

اِكَشْدِيلارْ igəxdilər: كشيلارْ ايشْتا بير بِيرْكا اِكَشْدِيلارْ *kixilər ïxta bir biriga igəxdilər* — كىشىلەر ئىشتا//[252] بىر - بىرىگە يار - يۆلەك بولۇشتى. (اِكَشُورْ – اِكَشْماكْ *igəxür - igəxmək*)

---

چۆگەن — چۆگەن توپ (ئات توپى) ئويناشتا ئىشلىتىلىدىغان ئۇچى ئەگرى تاياق.

اكشْدِي əkəxdi ئېكەشتى، ئېكەكلەشتى. اُلْ مڭا تمُرْ اكشْدِي *ol maŋa təmür əkəxdi* — ئۇ ماڭا تۆمۈر ئېكەكلىشىپ بەردى (اكشُورْ – اكشْماكْ *əkəxür – əkəxmək*). باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اكّي بُغْرا اكشْدِي *ikki buqra əkəxdi* — ئىككى بۇغرا سوقۇشتى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اِكّي بُغْرا اكَشُورْ اُتْرا كُكاكُونْ يَنْجِلُورْ

*ikki buqra əkəxür otra kəkəgün yanqilur*

ئىككى بۇغرا ئېكىشەر، ئارىدا كۆكۈيۈن يانجىلار.

بۇ ماقال «ئىككى بەگ ئۇرۇشسا، ئارىدا ئاجىزلار يانجىلىپ كېتىدۇ» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.

اَلشْدِي alïxdï ئېلىشتى. اُلْ منكا الِمْ الشْدِي *ol maŋa alïm alïxdï* — ئۇ ماڭا ئېلىشىمنى ئېلىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَلشُورْ – اَلشْماقْ *alïxur – alïxmak*).

اِلشْدِي ilixdi ئىلىنىشتى. اِكّي ناڭْ بِرْلا اِلشْدِي *ikki nəŋ birlə ilixdi* — ئىككى نەرسە بىر - بىرى بىلەن ئىلىنىشتى (اِلشُورْ – اِلشْماكْ *ilixür – ilixmək*).

253 I

قنجق الشْدِي *kanqïk ilixdi* — قانجۇق (ئەركەك ئىت بىلەن) ئىلىنىشتى.// ادْغِرْ الشْدِي *azïqïr ilixdi* — ئايغىر چىشلەشتى.//103 تۆگىلەر چىشلەشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

اُلْشْدِي ulïxdï هۇۋلاشتى. بُرِي بَرْجا اُلْشْدِي *böri barqa ulïxdï* — بارچە بۆرە هۇۋلاشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اُلْشِبْ اَرَنْ بُورْلَيُو — *ulxïp ərən bərləyü* — [ئەرلەر بۆرىدەك هۇۋلىشىپ،

يرتن يقا اُورْلَيُو — *yïrtïp*[1] *yaka urlayu* — ياقا يىرتىپ ۋارقىرىشىپ،// 254 I

سِقْرِبْ اونى يورْلَيُو — *sïkrïp üni yurlayu* — ئۈنىنى بارچە چىرقىراپ، پەرياد چېكىپ.

سغْتَبْ كوزى اُرْتْلُورْ — *sïqtap kəzi ərtülür* — ئۆكسۈپ كۆزى ئۆرتىلەر.]

---

[1] «يرتن» شەكلىدە يېزىلغان بۇ سۆز مۇشۇ شېئىرنىڭ باشقا مىسالىرىدىكى «اُلْشِبْ سِقْرِبْ سِغْتَبْ» سۆزلىرىگە ئوخشاش «يرْتِبْ *yïrtïp*» بولۇشى كېرەك. چۈنكى، مەنە ھەم ۋەزىن شۇنى تەلەپ قىلىدۇ.

ئادەملەر ئافراسىياپنىڭ ئۆلۈمىگە ئىچىنىپ، بۆرىلەردەك ھۆۋلاشتى، ئاھ ئۇرۇپ ياقىلىرىنى يىرتىشتى، بەزىدە مۇڭلۇق نەغمە ئاۋازىدەك ئۈن سېلىپ پەرياد چېكىشتى، كۆپ يىغلاپ، كۆزلىرى كۆرمەس بولۇپ كەتتى (اُلِشُورْ – اُلِشْماقْ *ulïxur - ulïxmak*).

الشدي ülaxdi ئۈلەشتى. الار اِكّي تڤارِنْ الشدي *olar ikki tavarïn üləxdi* — ئۇلار ئىككىسى تاۋارلىرىنى ئۈلەشتى (اُلَشُورْ – اُلَشْماكْ *üləxür - üləxmək*).

الشدي ulaxdï ئۇلاشتى. بِرْ نانْكْ بيرْكا الشدي *bir nəŋ birgə ulaxdï* — بىر نەرسە بىر نەرسىگە ئۇلاشتى (اُلَشُورْ – اُلَشْماقْ *ulaxur - ulaxmak*).

الشدي əlixdi ھۆللەشتى. الشدي نانْكْ *əlixdi nəŋ* — ھۆللەشكەن نەرسە، ھەممە يېرى ھۆل بولۇپ كەتكەن نەرسە (الشُورْ – اِلشْماكْ *əlixür - əlixmək*).

الشدي ïlïxdï: الْ منكْ برْلا تاغدنْ قدى الشدي *ol məniŋ birlə taqdïn kozï ïlïxdï* — ئۇ مېنىڭ بىلەن تاغدىن تۆۋەنگە چۈشۈشۈپ باقتى (اِلِشُورْ – اِلِشْماقْ *ïlïxur - ïlïxmak*). 255 I//

الشدي ilixdi: الْ منك برْلا تپكْ الشدي *ol məniŋ birlə topïk ilixdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن توپۇق ئۈيناشتى (الشُورْ – اِلشْماكْ *ilixür - ilixmək*).

امشدي amuxdï: امشدى ار *amuxdï ər* — (تاپا - تەنىدىن) ھاڭ - تاڭ قالغان ئادەم. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُمُشُورْ – اِمشْماقْ *amuxur - amuxmak*[1]).

انشديلار unaxdïlar ئۇناشتى. [illegible] *bu ïxïoq olar kamuoq unaxdïlar* — بۇ ئىشقا ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۇناشتى، بۇ ئىشنى ئۇلارنىڭ ھەممىسى ماقۇل كۆرۈشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اناشُورلار – انشماقْ *unaxurlar - unaxmak*).

انشدى ïnïxdï: الْ منك برْلا تاغدنْ انشدي *ol məniŋ birlə taqdïn ïnïxdï* — ئۇ مېنىڭ بىلەن تاغدىن ئىنىشتى، تاغدىن چۈشۈشتە بەسلەشتى (انشُورْ – انشْماقْ *ïnïxur - ïnïxmak*).

اجقشتى aqïk̦tï ئىچىرقىدى. ار اجقشتى *ər aqïk̦tï* — ئادەم ئىچىرقاپ كەتتى (اَجِقارْ – اَجِقْماقْ *aqïk̦ar - aqïk̦mak*). 256 I//

---

[1] بۇ سۆزنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى «اُمُشُورْ» دەپ بېرىلگەچكە، مەستەر شەكلىنى «*amuxmak*» دەپ ئالدۇق.

اُجْقْتِى uquk̡tï ئاخىرىغا يەتتى. اِيشْ اُجْقْتِى *ïx uquk̡ti* — ئىش ئاخىرىغا يەتتى، ئىش تۈگىدى (اُجُقارْ – اُجُقْماقْ *uquk̡ar - uquk̡mak*).

اُسْقْتِى usuk̡tï ئۇسسىدى. اَرْ اُسْقْتِى *ər usuk̡ti* — ئادەم ئۇسسىدى (اُسْقارْ – اُسُقْماقْ *usuk̡ar - usuk̡mak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*usuk̡mïxk̡a sak̡ïoq k̡amuoq suv korünür* اُسْقْمِشْقا ساقِغْ قَمُغْ سُوبْ كُرُنُورْ

ئۇسسىغانغا ئالغۇن پۈتۈنلەي سۇ كۆرۈنەر.

بۇ ماقال «ھاجەتمەن كىشى ھەربىر نەرسىدىن ئۆز ھاجىتىنىڭ راۋا بولۇشىنى كۈتىدۇ» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.// 104

اَشْقْتِى axuk̡tï ئالدىرىدى. اُلْ اَفْكَا اَشُقْتِى *ol əvgə axuk̡ti* — ئۇ ئۆيىگە ئالدىرىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بىرەر نەرسىگە تەشنا ۋە ئامراق بولۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَشُقارْ – اَشُقْماقْ *axuk̡ar - axuk̡mak*).

اَغْقْتِى aoquk̡tï ئوغىلاندى، زەھەرلەندى. اَرْ اَغْقْتِى *ər aoquk̡ti* — ئادەم ئوغىلاندى. بۇ ئۆتۈمسىز پېئىل بولۇپ، ئەرەبچىدىكى «خَمَّى» سۆزىدىن كەلگەن «حُمَّ الرَّجُلُ» سۆزىگە ئوخشايدۇ (اَغُقارْ – اَغُقْماقْ *aoquk̡ar - aoquk̡mak*).

اَلْقْتِى alïk̡tï چۈشكۈنلەشتى، بوزۇلدى. اَرْ اَلْقْتِى *ər alïk̡ti* //257 I — ئادەم چۈشكۈنلەشتى. باشْ اَلْقْتِى *bax alïk̡ti* — يارا شەلۋەرەپ كەتتى. جۈملىدىن، ھەيز كۆرگەن ياكى تۇغۇتلۇق خوتۇنلار ۋە جۇنۇپ يۇرگەن كىشىلەرنىڭ كۆزى چۈشۈپ بولغانغان نەرسىلەرمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اَلْقارْ – اَلْقْماقْ *alïk̡ar - alïk̡mak*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| باشِي اَنِكْ اَلْقْتِي | *baxï anïŋ alïk̡tï* | [ئۇنىڭ يارىسى ئەدىدى، |
| قانِي يُزُبْ تُرقِتِي | *k̡anï yüzüp turuk̡tï* | قېنى جىق ئېقىپ ئۈيۈدى، |
| بالِغْ بُلُبْ تَغقِتِي | *balïoq bolup taoqïk̡tï* | يارىلىنىپ تاغقا چىقىۋالدى، |
| امْدِي انِي كِيمْ يَتارْ | *əmdi anï kim yətər* | ئەمدى ئۇنىڭغا كىم يېتەر؟] |

قېنى توختىغان ياردار ھەققىدە شۇنداق دېيىلىدۇ: ئۇنىڭ يارىسى بۇزۇلدى، يارىسىدىن قان كۆپ ئېقىپ، ھالى ئېغىرلاشتى، ئۇ تاغقا چىقىۋالدى، ئەمدى ئۇنى كىم تاپار؟//258 I

اتكْتى ətikti ئېتىكتى، ئەت ئالدى، سەمرىدى. اُغْلانْ اتكْتى oqlan ətikti — بالا ئەت ئالدى (اَتكَارْ – اَتكْماكْ ətikər - ətikmək).

اجكْتى iqikti: ارْ اجكْتى ər iqikti — ئادەم ئىچىكتى، يەنى ئەل بولدى ۋە ئۆز خاھىشى بىلەن يەنە جەڭگە قاتناشتى (اجكارْ – اجكْماكْ iqikər - iqikmək).

اُجْكْدى əqükdi ئۆچتى. ارْ تنى اُجُكْدى ər tïnï əqükdi — (جەڭدە) ئادەمنىڭ تىنىقى ئۆچتى. ئۇستىگە سوغۇق سۇ سېپىلگەنلىكتىن ياكى قاتتىق تاياق يېگەنلىكتىن، تىنىقى توختاپ قالغان كىشىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُجُكارْ - اُجْكْماكْ əqükər - əqükmək).

اُبْلْدى əpüldi ھۆپلەندى، ئوتلاندى، ئىچىلدى. سُوتْ اُبْلْدى süt əpüldi — سۈت ئىچىلدى. باشقا نەرسىلەرنى ئىچىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

بۇ يەردىكى ئاساسىي قائىدە شۇكى، ئۆتكەن زامان پېئىلىغا «ل – *l*» ھەرپى قوشۇلسا، بۇ پېئىل مەجھۇل پېئىلغا ئايلىنىدۇ (اُبُلُورْ – اُبْلْماكْ *əpülür - əpülmək*).

اتلْدى atïldï ئېتىلدى. اُقْ اتلْدى ok atïldï — ئوق ئېتىلدى (اتلُورْ – اتلْماقْ atïlur - atïlmak). ججاكْ اغزى اتلْدى qəqək aqzï atïldï — چېچەك ئېچىلدى. گۈل ۋە//259 I شۇنىڭدەك بىر - بىرىدىن ئاجراپ كەتمەي ئېچىلمىدىغان نەرسىلەر ياكى توپ نەرسىنىڭ يېيىلىپ كېتىشىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

اُتلْدى ətəldi كۈچەندى. اُلْ بُو ايشْتا اُتلْدى ol bu ïxta ətəldi — ئۇ بۇ ئىشتا (قاتتىق) كۈچەندى (اُتَلْورْ – اُتَلْماكْ ətəlür - ətəlmək).//105

اُتلْدى otuldï ئوتالدى. ترغ اُتلْدى tarïq otuldï — ئېكىن ئوتالدى. «زىرائەتكە زىيان يەتكۈزىدىغان ياۋا ئوتلار يۇلۇپ تاشلاندى» دېگەن مەنىدە (اُتُلُورْ – اُتُلْماقْ otulur - otulmak).

اُتلْدى ütüldi ئۈتلەندى. قويْ بشى اُتلْدى koy baxï ütüldi — قوي بېشى ئۈتلەندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُتْلور – اُتُلْماكْ ütülür - ütülmək).

اتلدى itildi: تىنى نانىڭ naŋ itildi — ئىتتىرىۋېتىلگەن نەرسە (اتلُورْ - اتلماكْ itilür - itilmək).

اتلدى itildi: اُغْلانْ اتلْدي oqlan itildi — بالىنىڭ ئايىغى چىقتى.

260 I

اجلْدي aqïldï ئېچىلدى. ايشْ اجلدى ïx aqïldï — ئىش//ئېچىلدى. كُىونْ اجىلدي kok aqïldï — ھاۋا ئېچىلدى. كُنكُل اجىلدى koŋül aqïldï — كۆڭۈل ئېچىلدى. ھەربىر ئېچىلغان نەرسىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اجلُورْ - اجلماقْ aqïlur - aqïlmak).

اجلْدي iqildi ئىچىلدى. سُوِقْ اجىلدي suv iqildi — سۇ ئىچىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اجِلُرْ – اَجَلْماكْ iqilür - iqilmək).

اذلْدى ażïldï يېزىلدى، ھوشىغا كەلدى. اَسْرُكْ اذْلدى əsrük ażïldï مەست يېزىلدى، مەست ۋە بىخۇد ھوشىغا كەلدى (اَذْلُرْ – اَذِلْماقْ ażïlur - ażïlmak).

اذلْدى ïżïldï يېشىلدى. تُتغُون اذلْدى tutoqun ïżïldï — تۇتقۇن بوشىتىلدى. باغلانغان باشقا نەرسىلەردىمۇ شۇنداق (اذلُرْ – اذلْماقْ ïżïlur - ïżïlmak).

261 I

اُرْلْدي uruldï ئۇرۇلدى. اَرْ اُرُلْدي ər uruldï — ئادەم//ئۇرۇلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُرْلورْ - اُرْلْماقْ urulur - urulmak). تَرْكي اُرْلْدي tərgi uruldï داستىخان سېلىندى. تُوغْ اُرُلْدي tuq uruldï — نۆۋەتچىلىك دۇمبىقى چېلىندى.

اُرْلْدي oruldï ئورۇلدى. تَرِغْ اُرْلْدي tarïq oruldï — ئېكىن ئورۇلدى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

قُرْوِى خُجْ قُرُلْدي kurwï quwaq kuruldï [خانىنىڭ چېدىرى قۇرۇلدى،

تُوغُمْ تكِبْ اُرُلْدي tuqum tikip uruldï توغ تىكىپ (دۇمباق) ئۇرۇلدى،

سُوسى اتن اُرُلْدي süsi otun oruldï (دۇشمەن) قوشۇنى ئوتتەك ئورۇلدى،

قنْجقْ قجارْ اُلْ تُتارْ kanquk kaqar ol tutar ئۇ نەگە قاچسا تۇتۇلار.]

---

يازما نۇسخىدا بۇ سۆزگە «كُوكْ اجلْدي kok aqïldï» دېگەن مىسال بېرىلىپ، «انْفتح الامْرُ وكَذلك اذا تقشّعت السَّماءَ — ئىش ئېچىلدى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش كۆك ئېچىلدى» دەپ ئىزاھلانغان. بۇ جۈملىدىكى «انْفتح الامْر» دېگەن سۆزنىڭ ئەسلىي مىسالى كەلتۈرۈلمىگەن. بېسىم ئاتالاي بۇ سۆزگە «ايشْ اجلْدي ïx aqïldï» دەپ ئايرىم مىسال كەلتۈرگەن. بىز بۇنى توغرا تاپتۇق.

جەڭنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: خاننىڭ قاتتىق ئىسسىقتىن ۋە قار - يامغۇردىن ساقلايدىغان يېپەك 262 I // چېدىرى تىكىلدى، تۇغلار قادالدى. دۇمباقلار چېلىندى، دۈشمەن ئەسكەرلىرى ئوت - چۆپتەك ئورۇلدى، ئەمدى ئۇلارنىڭ چوڭى مەندىن قانداق قېچىپ قۇتۇلار؟

اُرْلدي orüldi ئۆرۈلدى. اُرْغان اُرْلْدي orɡən orüldi — قېيىش ئۆرۈلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُرُلُرْ – اُرُلْماقْ orülür – orülmək[1]).

اُرْلدي ürüldi كۆپتى، كۆپچۈدى. ار اُفْكاسنْدن اُرْلْــدي ər ovkəsindən ürüldi ئادەم غەزىپىدىن كۆپچۈپ كەتتى. 106 // قاب اُرْلْــدي kap ürüldi — تۇلۇم پۇۋدەلدى. اُوت اُرْلْدي ot ürüldi ئوت ئۇرلەندى (پۇۋلەندى). بۇ پېئىل ھەم ئۆتۈملۈك، ھەم ئۆتۈمسىز ھالدا كېلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يَلنكُقْ اُرُلْمشْ قابْ اُلْ اَغْزي يَزُلبْ اَلْقنُورْ

*yalïŋuk ürülmix kap ol aꝗzï yazulïp alkïnur*

ئادەم بالىسى كۆپكەن تۇلۇمغا ئوخشار، ئاغزى يېزىلسا، يېلى چىقىپ بوشار.

ارلْدى irildi: ار ارلْدى سارلدى ər irildi sərildi — ئادەم (غەم - قايغۇدىن) بىئارام بولدى ۋە ئۆزىنى جىمىلىدى (ارلُرْ – ارلْماكْ irilür - irilmək). 263 I //

ازلدي əzüldi: انينْك اتي ازلْــدى aniŋ əti əzüldi ئۇنىڭ ئەت - يېنى جىرالدى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ ئۆزۈنىغا جىرىلىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (ازْلُرْ – ازْلْمــاكْ əzülür - əzülmək).

ازلــدي azïldï ئېزىلدى، ئېزىپ كېتىلدى. يــول ازلْــدي yol azïldï يول ئېزىپ كېتىلدى (اَزلُرْ – اَزلْماقْ azilur - azilmak).

اُزلــدي üzəldi ئۇزۇلدى، ھالىدىن كەتتى، قىينالدى. ار ازلــدى ər üzəldi ئادەم ئۇزۇلۇپ قالدى، قۇتۇلغۇسىز بىر دەردكە قالدى. ايكليك ازلــدي iɡliɡ üzəldi — ئاغرىق جان تالىشىپ قالدى، يەنى ئۆلۈمنىڭ دەھشىتىدىن قىينىلىپ جان تالاشتى (اُزالورْ – ازَلماكْ üzəlür - üzəlmək).

---

[1] بۇ سۆزنىڭ مەستىرى يازما نۇسخىدا «اُرُلْمــاقْ» شەكلىدە بېرىلگەن بولسىمۇ، بىز پېئىل يىلتىزىنىڭ يۇمشاقلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، «orülmək» دەپ ئالدۇق.

اُزْلْدِي üzüldi ئۈزۈلدى. اُزْلْدِي نَـاكْ nəŋ üzüldi — ئۈزۈلگەن نەرسە، ئۈزۈك نەرسە
(اُزُلُرْ – اُزْلْماكْ üzülür - üzülmək).

اشْلْدِي əxildi ئېشىلدى، سوزۇلدى. يشْغ اشْلْدِي yïxïoq əxildi — تانا
سوزۇلدى. باشقا نەرسىلەرنى سوزۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَشِلُرْ – اَشِلْماكْ
əxilür - əxilmək).

اسْلْدِي asïldï ئېسىلدى. بِرْ نَاكْ بِرْ كَا اسْلْدِي bir nəŋ birgə asïldï — 264 I // بىر نەرسە بىر
نەرسىگە ئېسىلدى (اَسِلُرْ – اَسِلْماقْ asïlur - asïlmak).

اُشْلْدِي uxaldï ئۇشالدى، ئۇشتۇلدى. اَتْمَاكْ اُشْلْدِي ətmək uxaldï — نان ئۇشالدى.
باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُشَلُرْ – اُشْلْماقْ uxalur - uxalmak).

اشْلْدِي əxüldi يېپىلدى. انِكْ اُزَا يُغْرقَانْ اشْلْدِي anïŋ üzə yoqurkan əxüldi — ئۇنىڭ
ئۈستىگە يوتقان يېپىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَشُلُرْ – اَشُلْماكْ
əxülür - əxülmək).

اشْلْدِي: əxildi قُمْ اَشْلْدِي kum əxildi — قۇم چېچىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق
(اَشْلُرْ – اَشْلْماكْ əxilür - əxilmək).

اشْلْدِي: əxildi انِكْ الْكِي اِشْقَا اشْلْدِي anïŋ əlki ïxka əxildi — ئۇنىڭ قولى ئىشقا
ئەپلەشتى، قولاشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اشْلُرْ – اشْلْماكْ əxilür - əxilmək).

اُشْلْدِي üxəldi ئاختۇرۇلدى. انِكْ اِڤِي اُشْلْدِي anïŋ əvi üxəldi — ئۇنىڭ ئۆيى
ئاختۇرۇلدى. باشقا نەرسىلەرنى ئاختۇرۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُشَلُرْ –
اُشَلْماكْ üxəlür - üxəlmək). 265 I //

اُقْلْدِي uvuldï ئۇۋۇلدى. اُقْلْدِي نَاكْ uvuldï nəŋ — 107 // ئۇۋۇلغان نەرسە، ئۇۋاق نەرسە (اُقْلُرْ –
اُقْلْماقْ uvulur - uvulmak).

اُقْلْدِي ukuldï ئوقۇلدى. بُو سُوزْ اُقْلْدِي bu soz ukuldï — بۇ سۆز ئوقۇلدى (اُقُلُرْ –
اُقْلْماقْ ukulur - ukulmak).

اُقْلْدِي okïldï ئوقۇلدى. بِتِكْ اُقْلْدِي bitik okïldï — كىتاب ئوقۇلدى (اُقْلُرْ – اُقْلْماقْ
okïlur - okïlmak).

اِكْلْدِي əkildi ئېكىلدى، تېرىلدى. تَرِغْ اَكْلْدِي tarïoq əkildi — ئاشلىق تېرىلدى. بىر
نەرسە باشقا بىر نەرسە ئۈستىگە سېپىلسىمۇ، شۇنداق دېيىلىدۇ (اكُلُرْ – اكْلْماكْ
əkilür - əkilmək).

اكِلْدى əgildi ئېگىلدى. يغاچ اكلدى *yïoqaq əgildi* ياغاچ ئېگىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَكِلُرْ – اَكِلْماكْ *əgilür - əgilmək*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قُرُغْ يِغاجْ اَكِلْماسْ قُرْمِشْ كِرِشْ تُكُلْماسْ
*kuruoq yïoqaq əgilməs kurmïx kirix tügülməs*
قۇرۇق ياغاچ ئېگىلمەس، قۇرۇغان كىرىچ تۈگۈلمەس.

بۇ ماقال «كۆپ ئىشلىتىلىپ جۇلۇقى چىقىپ كەتكەن نەرسە ئورنىغا كەلمەيدۇ» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.// 266 I

اُكُلْدى ügüldi تويلاندى، دۆۋىلەندى. تُپْراقْ اُكُلْدى *toprak ügüldi* — توپا دۆۋىلەندى، باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُكْلُرْ – اُكْلْماكْ *ügülür - ügülmək*).

اُكْلْدى ogüldi ماختالدى. ار اُكُلْدى *ər ogüldi* — ئادەم ماختالدى (اُكْلُر - اُكْلْماكْ *ogülür - ogülmək*).

اُبْنْدى ubandï يوپۇندى، يوشۇرۇندى، چەتلىدى. اُلْ مُنْدُنْ اُبْنْدى *ol məndin ubandï* — ئۇ مەندىن يوشۇرۇندى (اُبُنورْ – اُبْنْماقْ *ubanur - ubanmak*).

اُبْنْدى əpündi: اُلْ مُنْ اُبْنْدى *ol mün əpündi* — ئۇ ئۆزىنى شورپا ئىچمۋاتقاندەك قىلىپ كۆرسەتتى (اُبُنورْ – اُبْنْماكْ *əpünür - əpünmək*).

«ن – *n*» ھەرپى قوشۇلۇپ كەلگەن بەزى پېئىللار ئىككى خىل مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ: بىرىنچىدىن، ئەمەلىيەتتە قىلمايدىغان بىر ئىشنى خۇددى قىلىۋاتقاندەك قىلىپ كۆرسىتىشكە ئىشلىتىلىدۇ؛ ئىككىنچىدىن، ئىگىنىڭ بىرى ئىشنى باشقىلارنىڭ ياردىمىسىز ئۆز بېشىغا قىلغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ.

اتنْدى atïndï ئېتىلدى. اُلْ نارُو اتنْدى *ol naru atïndi* — ئۇ نېرى ئېتىلدى (سىلجىدى). باشقا كۈچ بىلەن بىر تەرەپكە دومىلىتىلغان نەرسىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَتُنورْ – اَتْنْماقْ *atïnur - atïnmak*).// 267 I

اتنْدى atïndï: اُلْ اُقْ اتنْدى *ol ok atïndï* — ئۇ ئۆزىنى ئوق ئېتىۋاتقاندەك قىلىپ كۆرسەتتى (اَتُنورْ – اَتْنْماقْ *atïnur - atïnmak*).

اُتنْدى utandï ئۇيالدى. ئوغۇرچە. اُلْ مُنْدُنْ اُتنْدى *ol məndin utandï* — ئۇ مەندىن ئۇيالدى (اُتُنورْ – اُتْنْماقْ *utanur - utanmak*).

اُتُنْدى otündi ھال ئېيتتى، ئۆتۈندى، ئىلتىماس قىلدى. اُلْ خانقا اُتُنْ اُتُنْدى

ol hanka otük otündi — ئۇ خانغا ھال ئېيتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «اُتْكَنْدِي otkündi» بولۇپ، «ئاڭلىغىنىدەك ھېكايە قىلدى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ (اُتُنُورْ – اُتُنْماكْ ötünür - ötünmək).

اَجْنْدِي aqïndï: بَكْ اَرِنْ اَجْنَدِي bəg ərin aqïndï — بەگ 108 ئەسكەرلىرىنى سىيلىدى ۋە ئوزۇقلاندۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اَرْ اَتِنْ اَجْنَدِي ər atïn aqïndï — ئادەم ئېتىغا يەم - خەشەك بەردى. اَرْ قُويِنْ اَجْنَدِي ər koyïn aqïndï — ئادەم قويىنىنى ئېچىۋاتقاندەك قىلىپ كۆرسەتتى. بۆشۈكتىكى بالىنىڭ يۆگىكى، كېسەل ياتقان كىشىنىڭ يېپىنچىسى ئېچىلسىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَجِنُرْ - اَجْنْماقْ aqïnur - aqïnmak). // 268 I

اُذُنْدِي ożundï ئويغاندى. اَرْ اُذُنْدِي ər ożundï — ئادەم ئۇيقۇدىن ئويغاندى (اُذُنُرْ - اُذُنْماقْ ożunur – ożunmak).

اُذُنْدِي użundï ئۆچتى. اُوتْ اُذُنْدِي ot użundï — ئوت ئۆچتى. يُولاَ اُذُنْدِي yula użundï — چىراغ ئۆچتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُذُنُرْ - اُذُنْماقْ użunur - użunmak). انِكْ قُتِي اُذُنْدِي anïŋ kutï użundï — ئۇنىڭ قۇتى ئۆچتى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| امْدِي اُوذُنْ اُذُنْدِي | əmdi użun ożundï | [ئەمدى ئۇيقۇدىن ئويغاندى، |
| كيدنْ تَلمْ اُكُنْدِي | kədin təlim əkündi | كېيىن تولا ئۆكۈندى، |
| ايلْ بُلْغال اكَنْدِي | əl boloqalï ikəndi | ئەل بولۇشقا ئىكەندى، |
| اَنْدَغْ اَرِغْ كيمْ اُتارْ | andaq ərig kim utar // 269 I | ئۇنداق ئادەمنى كىم يېڭەر؟] |

دۈشمەن ئەمدى ئۇيقۇسىدىن ئويغاندى، ئەل بولۇشتىن باش تارتقانلىقىغا كۆپ پۇشايمان يېدى، ئۇنداق ئادەمنى مەندىن باشقا كىم يېڭىدۇ؟

---

[1] بۇ شېئىر ئەسلىدە «اَرْ اُذُنْدِي ər ożundï — ئادەم ئۇيقۇدىن ئويغاندى» دېگەن جۈملىدىن كېيىن كېلىشى لازىم ئىدى، چۈنكى بۇ شېئىردا مىسال كەلتۈرۈلگەن سۆز «اُذُنْ اُذُنْدِي uzun ozundï ئۇيقۇدىن ئويغاندى» دېگەن سۆزدۇر. ئەمما، يازما نۇسخىدا «اُتْ اُذُنْدِي ot użundï» دېگەن جۈملىدىن كېيىن كەلگەن. بىز ئورنىنى ئالماشتۇرمىدۇق.

ارنــدى arïndï ئېرىغداندى، تازىلاندى. ارْ ارنْــدى ər arïndï — ئەر ئېرىغداندى، يەنى هاك ئارىلاشمىسى بىلەن مويىنى چۈشۈرۈپ سۈننەت قىلدى (ارنُــورْ – ارنْمــاقْ arïnur - arïnmak).

ارُنْدى urundï: اُلْ اُوزنْ ارُنْدى ol ozin urundï — ئۇ (بىر ئىشقا پۇشايمان يەپ) ئۆزىنى كايىدى. بىرەر نەرسىنى ئۇرۇۋاتقاندەك كۆرۈنۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. ارْ سُڤْلُقْ ارُنْدى ər suvluk urundï — ئادەم سەللە ئورىدى. اراغتْ بُرُنْجُكْ ارُنْــدى uraqut bürünqük urundï — خوتۇن پۇركەنچە پۈركەندى (ارُنُــر – ارُنْمــاقْ urunur - urunmak). 270 I

ارُنْدى üründi: ارْ سكى ارُنْدى ər siki üründi — ئادەمنىڭ ئالىتى قوپتى (ارُنُــرْ ارُنْماكْ ürünür - ürünmək).

ارندى ərindi ئېرىندى. ارْ اشْــقا ارنْــدى ər ixka ərindi — ئادەم ئىشقا ئېرىندى (ارِنُرْ – ارنْماكْ ərinür - ərinmək).

اســنْدى əsindi: اتْ اســنْدى at əsindi — ئات يۇلقۇندى، يەنى بوشىنىش ئۈچۈن ئارغامچىنى تارتىپ، ئۆزۈۋېتەي دەپ قالدى.

اسنْدمْ isindim: منْ انكارْ اسنْدمْ mən aŋar isindim — مەن ئاڭا كۆيۈپ قالدىم. اُلْ اُتْقــا اســنْدى ol otka isindi — ئۇ ئوتقا ئىسسىندى. اُلْ كُــونْ اســنْدى ol kün isindi — ئۇ ئاپتاپسىندى[1] (اسنُور اسنْماكْ isinür - isinmək). 271 I

اشندى ixəndi ئىشەندى، تاياندى. اُلْ منكا اشنْدى ol maŋa ixəndi — ئۇ ماڭا ئىشەندى (اشَنُورْ – اشَنْماكْ ixənür - ixənmək).

اشْندى axundï ئېشىپ كەتتى، ئۆتۈپ كەتتى. اُلْ مندنْ اشْندى ol məndin axundï — ئۇ مەندىن ئېشىپ كەتتى (اشُنُرْ – اشُنْماقْ axunur - axunmak).

اڤْندى avïndï ئاۋۇندى، كۆنۈكتى، ئېجىل بولدى. اُلْ منكا اڤْندى ol maŋa avïndï — ئۇ ماڭا ئېجىل بولۇپ قالدى (اڤُنُرْ – اڤْنماقْ avïnur - avïnmak).

---

[1] بۇ جۈملە «دىۋان»نىڭ باشقا تىللاردىكى تەرجىمە نۇسخىلىرىدا «دا» قوشۇپ « اُلْ كُونْ دا اســنْدى» شەكلىدە بېرىلگەن، لېكىن يازما نۇسخىدا «كُــونْ» سۆزىدىن كېيىن «دا» قوشۇمچىسى بېرىلمىگەن. بىز هازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىكى «ئاپتاپسىندى» دېگەن جۈملىدە «دا» قوشۇمچىسىنىڭ كەلمەيدىغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، بۇ جۈملىنى يازما نۇسخا بويىچە ئالدۇق.

اُڤندى uvundï: [illegible] ol oziŋə atmək uvundï — ئۇ ئۆزىگە نان ئۇۋاتتى (اُڤنۇر - اُڤنماق uvunur - uvunmak). [illegible] ol əlkin uvundï — ئۇ(بېشىغا چۈشكەن مۇسىبەت، ئاڭلىغان يامان خەۋەر ياكى ئاغرىقنىڭ ئازابى سەۋەبىدىن) قوللىرىنى ئۇۋۇلىدى.

اُقندى okïndï ئوقۇلدى. [illegible] bitik okïndï — كىتاب ئوقۇلدى. [illegible] ol bitik okïndï — ئۇ ئۆزىنى كىتاب ئوقۇۋاتقاندەك قىلىپ كۆرسەتتى (اُقنُر - اُقنماق okïnur okïnmak) 272 I. بۇ سۆزدىكى «ن» «n» ھەرپى «ل» «l» ھەرپىدىن ئۆزگەرگەن.

اكندي əkindi: [illegible] ol oziŋə tarïq əkindi — ئۇ ئۆزىگە ئاشلىق تېرىدى (اكنُرْ – اكنماكْ əkinür - əkinmək).

اُكندى okündi ئۆكۈندى، پۇشايمان قىلدى. [illegible] ol yazukïŋa okündi — ئۇ گۇناھىغا ئۆكۈندى. ھەرقانداق ئىشتا پۇشايمان قىلىشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُكنُرْ – اُكُنماكْ əkünür - əkünmək).

اُكنــدى əgündi ماختاندى. [illegible] ol ozin əgündi — ئۇ ئۆزىنى ماختىدى (اُكنُرْ – اُكنْماكْ əgünür - əgünmək). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُكنْكُوجى اُمنْدا ارْتاتُرْ  əgüngüqi əmində artatur

ماختانچاق ئىشتىنىنى بۇلغار.

يەنى ماختانچاق ئادەم ئەمەلىي سىناق ۋاقتىدا ئۆز گېپىنىڭ ھۆددىسىدىن چىقالماي، خىجىللىقىدىن ئىشتىنىغا چىقىرىپ قويىدۇ. بۇ ماقال كىشىلەرنى ماختانچاقلىق قىلماسلىققا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

اكندي əkəndi: اتْ اكَندي at əkəndi — ئات توسۇنلۇق قىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اكَنُرْ – اكَنْماكْ əkənür- əkənmək). 273 I

اكندى igəndi بوغاز بولدى. [illegible] kïsrak igəndi — بايتال بوغاز بولدى.

النــدي alïndï: [illegible] ol alïmïn alïndï — ئۇ ئېلىشىنى (بىر كىمنىڭ ياردىمىسىز) ئالدى (النُرْ – النْماقْ alïnur – alïnmak).

اُلندى ulandï ئۇلاندى. [illegible] ulandï naŋ — ئۇلاندى نەرسە ([illegible] ulanur - ulanmak). 110

اُلندی olundi ئۆلاندی، تولغاندی، ئايلاندی. اُلندي نانْ olundi nəŋ — ئۆلانغان نەرسە، دەرەخكە ئورالغان ئارغامچىدەك ياكى يۆگىلىۋالغان يىلاندەك چىرمالغان نەرسە. يولْ اُلندی yol olundi — يول ئايلاندی (اُلنُرْ - اُلنماقْ olunur - olunmak).

اُلندمْ olïndïm تولغاندىم، زىرىكتىم. منْ بُو ابشْتا اُلندمْ mən bu ïxta olïndïm — مەن بۇ ئىشتىن زىرىكتىم (اُلنُرْمَنْ – اُلنْماقْ olïnurmən - olïnmak).

النْدی iləndi: اُلْ انكارْ النْدی ol aŋar iləndi — ئۇ ئاڭا كايىدى، يەنى ئۇ، بىر ئىشتا ئۇنىڭ ئىشەنچىسىنى ئاقلىيالمىغىنى ئۈچۈن، ئۇنى ئەيىبلىدى. تاپا – تەنە ئۈچۈنمۇ «النْجْ ilənq» سۆزى ئىشلىتىلىدۇ (النُرْ – النْماكْ 274 I iləndür - ilənmək).//

النْدي ilindi ئىلىندی. تكانْ تُونْقا النْدي tikən tonka ilindi — تىكەن تونغا ئىلىندی (النُرْ – النْماكْ ilinür - ilinmək). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| بدُو مَنكا اَلِنْدي | tabdu[1] maŋa ilindi[2] | [تابدۇ ماڭا ئەسىر چۈشتى، |
| امْكاكْ كُرُو اُلنْدي | əmgək korü olïndï // 275 I | جاپا - مۇشەققەت چېكىپ تولغاندی، |
| قِلْمِشِنكا اِلَنْدي | kïlmïxïŋa iləndi | قىلمىشىغا پۇشايمان قىلدى، |
| تُتغُنْ بُلُبْ اُلْ قتارْ | tutoqun bolup ol katar | ئۇ تۇتقۇن بولۇپ قىينىلىۋاتىدۇ.] |

دۈشمەن ماڭا ئەسىر چۈشتى، بېشىغا كەلگەن جاپا - كۈلپەتتىن قىينالدی، ھەتتا جېنىدىن تويدی، قىلمىشىغا پۇشايمان يېدی ۋە ئۆز - ئۆزىنى ئەيىبلىدی، بۇرۇن ئەركىن ئۆتكەن ئادەمگە بۇ ئىشلار بەك ھاركىلىۋاتىدۇ.

ارْ يَغي قا اِلنْــدي ər yaqïka ilindi — ئادەم دۈشمەنگە ئەسىر چۈشتى.

كيكْ تُزقْقا النْدي kəyik tuzakka ilindi — كېيىك (ئوۋ) تۇزاققا ئىلىندی.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «ببدُو» شەكلىدە بېرىلگەن. بېسىم ئاتالاي «بىر كىشىنىڭ ئېتى بولسا كېرەك» دېگەن قىياس بىلەن «تَبْدُو» شەكلىدە تۈزەتكەن. بىز بۇ پىكىرنى مۇۋاپىق كۆردۇق.

[2] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا « النْــدی » شەكلىدە بېرىلگەن بولسىمۇ، توغرىسى «النْــدی ilindi» بولسا كېرەك. چۈنكى، بىرىنچىدىن،بۇ شېئىر «النْــدی ilindi» دېگەن سۆزگە مىسال قىلىپ كەلتۈرۈلگەن؛ ئىككىنچىدىن، ئاپتورنىڭ ئۆزى شۇنىڭ كەينىدىنلا «[illegible] kəyik tuzakka ilindi» دېگەن مىسالدا بۇ سۆزنى «النْدی ilindi» شەكلىدە بەرگەن. شۇنىڭ ئۈچۈن بىز «النْدی ilindi» دەپ ئېلىشنى توغرا تاپتۇق.

اُمُنْدُمْ umundum ئۇمىدلەندىم. مَنْ تَنْكرِيدِنْ اُمُنْدُمْ *mən təŋridin umundum* — مەن تەڭرىدىن ئۈمىدلەندىم (اُمُنُرْ – اُمُنْماقْ *umunur - umunmak*).

اَنُنْدِي anundï: اُلْ ياغِي قا اَنُنْدِي *ol yaɣïqa anundï* — ئۇ يېغىغا قارشى تەييارلاندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَنُنُرْ – اَنُنْماقْ *anunur - anunmak*).

اِنَنْدِمْ ïnandïm ئىناندىم، ئىشەندىم. مَنْ اَنْكارْ اِنَنْدِمْ 276 I // *mən aŋar ïnandïm* — مەن ئاڭا ئىناندىم (اِنانُرْ – اِنَنْماقْ *ïnanur - ïnanmak*). «ئىشەنچلىك بەگ»مۇ «اِنَنْچْ بَكْ» «*ïnanq bəg*» دېيىلىدۇ.



## بۇ بابتىكى مۇزائەفلەر

اَبِتّي abïttï يوپۇتتى، يوشۇردى، چەتلەتتى. اُلْ اُزِنْ مَنْدِنْ اَبِتّي *ol özin məndin abïttï* — ئۇ ئۆزىنى مەندىن يوشۇردى. نەرسىلەرنى يېپىپ ياكى يوشۇرۇپ قويۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَبِتُرْ – اَبِتْماقْ *abïtur - abïtmak*).

اَتَتّي atattï: تايْ اَتَتّي *tay atattï* — تاي ئات بولدى: تاي چوڭىيىپ ئات قاتارىغا كىردى. مەسىلەن: ئەرەبچىدە «فُتَيَّتِ الْجَارِيَةُ – قىز بويىغا يەتتى» دېيىلگىنىگە ئوخشاش 111 // ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تايْ اَتَتْسا اَتْ تِنُورْ اُغُولْ اَرَذْسا اَتا تِنُورْ

*tay atatsa at tïnur oɣul ərəżsə ata tïnur*

تاي ئات بولسا، ئات تىنۇر، ئوغۇل ئەر بولسا، ئاتا تىنۇر.

تاي چوڭ بولسا، ئات ئارام ئالىدۇ، مىنىلىشتىن قۇتۇلىدۇ؛ ئوغۇل چوڭ بولسا، ئاتىنىڭ ئىشىنى قىلىدىغانلىقى ئۈچۈن، ئاتا ئارام ئالىدۇ.

شېئىردا مۇنداق كەلگەن: 277 I //

تَكُرْ مَنِكْ ساۋِمْنِى بِلْكالِكا اَىْ təgür məniŋ savïmnï bilgəligə ay

تِنُرْ قلى اتَتْسا قسْرَقْ سَنِى[1] تاىْ tïnur kalï atatsa kïsrak sïni[1] tay

[يەتكۈز مېنىڭ سۆزۈمنى، بىلىم ئەھلىلىرىگە ئېيت،

تاي ئات بولۇپ قالسا، بايتال تىنىدۇ.]

سۆزۈمنى ئاقىللارغا يەتكۈزگىن، ئەگەر بايتالنىڭ تېيى چوڭىيىپ ئات قاتارىغا كىرسە، بايتال ئارام ئېلىپ قالىدۇ.

اتتــى ətətti: اُلْ انى اتتــى ol ani ətətti ئۇ ئۇنى قىيىن ئەھۋالغا سېلىپ قويدى (اَتاتُرْ – اَتَتْماكْ ətətür - ətətmək).

اجتــى aqïttï ئېچىتتى. اُلْ سِيـرْكا اجتـــى ol sirkə aqïtti — ئۇ سىركە ئېچىتتى. [278 I] باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُلْ اَنِكْ كُونْكُلِنْ اَجتّى ol anïŋ kөŋlin aqïtti — ئۇ (ئېچىنىشلىق بىر ئىش بىلەن) ئۇنىڭ كۆڭلىنى غەمكىن قىلدى، كۆڭلىنى ئاغرىتتى (اجتُرْ – اجتْماقْ aqïtur – aqïtmak).

اذتــى užïttï: اُلْ مىنى اُذتــى ol məni užïtti ئۇ مېنى ئۇخلاتتى. اُلْ يُغُـرتْ اُذتــى ol yoɣurt užïtti — ئۇ قېتىق ئۇيۇتتى. اُلْ اُذتْما اُذتّـــى ol užïtma užïtti — ئۇ پىشلاق پىشۇردى. اُلْ اُتْ اُذتّى ol ot užïtti — ئۇ ئوت ئۆچۈردى (اُذتُرْ – اُذتماقْ üžïtur - užïtmak).

ارتّى arïttï ئەرتتى، تازىلىدى. اُلْ تارِغْ ارتّــى ol tarïɣ arïtti — ئۇ بۇغداي تازىلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (ارتُــرْ – ارتْمـــاقْ aritur - aritmak). اُلْ قــوزي ارتّـــى ol kozï arïtti — ئۇ قوزا پىچتى. بالىنى خەتنە قىلىشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

اَرَتّي ərətti: اُغْلانْ اَرَتّي oɣlan ərətti — بالا ئەر بولدى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «اَرَذْتِي ərəžti» بولۇپ، ھەرپ قوشۇلۇپ كېتىپ «اَرَتّي ərətti» بولۇپ قالغان، بۇ خۇددى

[1] بۇ سۆز بۇ ئورۇندا «سنِ» شەكلىدە كەلگەن بولسىمۇ، يازما نۇسخا 514- بەتتە «سنِ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز «سنْ sïn» سۆزىنىڭ «بوي – تۇرق، سىن – سىياق» دېگەن مەنىدە ئىكەنلىكىنى ۋە شېئىرنىڭ بۇ مىسراسى شۇنى تەلەپ قىلىدىغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، بۇ سۆزنى «sïn» دەپ ئالدۇق.

279 I

ئەرەبچىدىكى «مُذَّكَرْ» سۆزىنىڭ «ذَكَرْ» سۆزىدىن//كېلىپ چىققىنىغا ئوخشايدۇ (اَرَذُورْ – اَرَذْماكْ ərəżür - ərəżmək ).

ارُتّى ərütti ئېرىتتى. اَلْ يَاغْ ارُتّى ol yaoq ərütti — ئۇ ياغ ئېرىتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَرُتُرْ – اَرُتْماكْ ərütür - ərütmək).

ازِتّى azïttï ئازدۇردى، ئېزىقتۇردى. اَلْ انجار يُولْ ازِتّى ol aŋar yol azïttï — ئۇ ئاڭا خاتا يول كۆرسەتتى، ئۇ ئۇنى يولدىن ئازدۇردى (اَزِتُرْ – اَزِتْماقْ azïtur – azïtmak).

ازِتّى əzitti: اَلْ اُغْلانْ قُلاقِنْ ازِتّى ol ooqlan kulakïn əzitti — ئۇ بالىنىڭ قۇلىقىنى تىلدى//بىر نەرسىنى ئۇزۇنىغا جىراش ياكى تىلىشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَزِتُرْ – اَزِتْماكْ əzitür - əzitmək).

112

اُزَتّى uzatti ئۇزارتتى، سوزدى. اُلْ يِشِغْ اُزَتّى ol yïxïoq uzatti — ئۇ تانىنى ئۇزارتتى. اُلْ ايشِغْ اُزَتّى ol ïxïoq uzattï — ئۇ ئىشنى كەينىگە سوزدى (اُزاتُرْ – اُزاتْماقْ uzatur - uzatmak).

اُزِتّى üzitti: اُلْ انِنْكْ قُلاقِنْ اُزِتّى ol anïŋ kulakïn üzitti — ئۇ (تولا سۆزلەپ) ئۇنىڭ

280 I

قۇلىقىنى پاك قىلىۋەتتى. سِرْكَه كُپْنِي اُزِتّى sirkə küpni üzitti — سىركە//(ئېچىپ كېتىپ) كۈپتىن سىزىپ چىقتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُزِتُرْ – اُزِتْماكْ üzitür - üzitmək).

اسِتّى əsitti سوزدۇردى. اَلْ اُرُقْنِي اسِتّى ol urukni əsitti — ئۇ ئارغامچىنى سوزدۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اسِتُرْ – اسِتْماكْ əsitür - əsitmək).

اُسِتّى usïttï ئۇسساتتى. تُوزْلُغْ اَتْ مَنِي اُسِتّى tuzluoq ət məni usïttï — تۇزلۇق ئەت مېنى ئۇسساتتى (اُسِتُرْ – اُسِتْماقْ usïtur – usïtmak).

اسِتّى isitti ئىسسىتتى. اُلْ مُونْ اسِتّى ol mün isitti — ئۇ شورپا ئىسسىتتى. تۆمۈر ۋە باشقا نەرسىلەرنى قىزىتىشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. ارْ اسِتّى ər isitti — ئادەمنىڭ ئىسسىقى ئۆرلىدى. بۇ پېئىل مۇشۇ جۈملىدە ئۆتۈمسىزدۇر؛ ئالدىنقى جۈملىدە بولسا ئۆتۈملۈكتۇر (اسِتُرْ – اسِتْماكْ isitür - isitmək).

اشَتّى axattï ئاشاتتى، يېگۈزدى. اُلْ مَنْكا اشْ اشَتّى ol maŋa ax axattï — ئۇ ماڭا ئاش يېگۈزدى. بۇ سۆزنى كۆپچىلىك تۈركلەر خانلارنىڭ ۋە چوڭلارنىڭ زىياپىتى

281 I

ۋاقتىدا ئىشلىتىدۇ: ئوغۇزلار بۇ سۆزنى ئادەتتىكى ئاش//يېگۈزۈشكىمۇ قوللىنىدۇ. ئوغۇزلارنىڭ قائىدىگە مۇۋاپىق (اشَتُرْ – اشَتْماقْ axatur – axatmak ).

اشْتَي əxütti ياپتۇردى. اَلْ منكا يْغْرْقــانْ اشْــتي ol maŋa yoqurkan əxütti —— ئۇ ماڭا يوتقان ياپتۇردى. بىر كىمنىڭ ئۈستىگە بىر نەرسە يېپىشنى بۇيرۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَشْتُرْ – اَشْتْماكْ əxütür - əxütmək) شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اذُو بيرِبْ بُشْتُّمْ | īzu bərip boxuttum | [ئەركىلىك بېرىپ بوشاتتىم، |
| تَڤارْ يُولُغْ تَشْتُّمْ | tavar yuluq taxuttum | تۆلەم مالنى توشۇتتۇم، |
| اَرَنْ اسّنْ اَشْتُّمْ | ərən əssin əxüttüm | ئەر گۇناھىنى ياپتۇردۇم، |
| يُكُنْ بَرْجا اَزِي جغْدي | yükün barqa ozi qïoqdi | يۈكىنى پۈتۈنلەي ئۆزى چىگدى.] |

282 I قولغا چۈشكەن بىر ئەسىر توغرىسىدا شۇنداق دېيىلىدۇ: «ئۇز جېنىڭنى قۇتقۇزۇشقا تۆلەملىك مال كەلتۈر» دەپ ئۇنى بوشاتتىم، كەلتۈرگەن مېلىنى ئۆزىگە توشۇتتۇم ۋە ئۇنى ئۆز گۇناھىنى ئۆزى يۈيۈشقا بۇيرۇدۇم، ھەتتا ئۇلارنىڭ چوڭىمۇ يار - يۆلەكسىز قېلىپ، ئۆز يۈكىنى ئۆزى تاڭدى.

اُشْتَي üxütti ئۈششۈتتى، توڭدۇردى. اَلْ مني تُمْلغْ قا اُشْــتي ol məni tumlïqka üxütti —— ئۇ مېنى سوغۇقتا توڭدۇردى. اَلْ سُجُكْ اُشْتَي ol süqük üxütti 113 ئۇ شەربەتنى سوۋۇتتى، يەنى ئۇ ئىچىلىدىغان بىر خىل شارابنى سوۋۇتۇش ئۈچۈن سوغۇق يەرگە قويدى (اُشْتُرْ – اُشْتْماكْ üxütür - üxütmək).

اُشتَي uxatti ئۇشاتتى. اَلْ اتْماكْ اُشْتَي ol ətmək uxatti —— ئۇ نان ئۇشاتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بىرەر نەرسىنى پارچىلاش ۋە ئۇۋىتىشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُشْتُرْ – اُشْتْماقْ uxatur - uxatmak).

اُشْتَي üxətti: اَلْ انانْ اوِنْ اُشْــتي ol anïŋ əwin üxətti —— ئۇ ئۇنىڭ ئۆيىنى ئاختۇرتتى (ئاختۇرغۇزدى). ھەرقانداق نەرسىنى سۈرۈشتۈرۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُشْتُرْ – اُشْتْماكْ üxətür - üxətmək). ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

283 I قُلاقْ اَشْتْسا كُونكُولْ بِليرْ كُوزْ كُورْسا اُذكْ كَليرْ

kulak əxitsə kəŋül bilir kəz kərsə üzik kəlir[1]

قۇلاق ئىشىتسە كۆڭۈل بىلەر، كۆز (سۆيۈملۈكىنى) كۆرسە ئۈدۈك (ھەۋەس) كېلەر.

---

[1] بۇ ماقالىنىڭ بۇ يەرگە كەلتۈرۈلۈشى ئورۇنسىزدەك تۇرىدۇ. چۈنكى، ماقالىدىكى «اشْتْسا axitsa» سۆزى بىلەن يۇقىرىدىكى «اُشْـتَي üxətti» سۆزىنىڭ ھېچقانداق ئالاقىسى يوق. ئېھتىمال، بۇ يەرگە «اَشْــتَي əxitti» دېگەن بېيىت يېزىلماقچى بولسا كېرەك.

اغتّي aoqïttï چىقاردى. اُلْ انِي تَـاغْ قَـا اَغتّـي ol anï taoqka aoqïtti — ئۇ ئۇنى تاغقا چىقاردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. تنْكْرِي بُلِتْ اغتّي təŋri bulït aoqïtti — تەڭرى بۇلۇت چىقاردى (اَغتُرْ - اَغتْماقْ aoqïtur - aoqïtmak).

اقتّي ak̡ïttï ئېقىتتى. تنْكْرِي اقِـنْ اقتّـي təŋri ak̡ïn ak̡ïtti — تەڭرى ئېقىن (سەل) ئېقىتتى. اُلْ سُوقْ اِقتّي ol suv ak̡ïtti — ئۇ سۇ ئېقىتتى. بكْ اقِنْجِي اقتّـي bəg ak̡ïnqï ak̡ïtti — بەگ دۈشمەن ئۈستىگە زەربىدار قوشۇن ئەۋەتتى (اقتُرْ - اقتْماقْ ak̡ïtur - ak̡ïtmak).

اُقتّي ok̡ïttï ئوقۇتتى. اُلْ مَنكَـا بتِـاكْ اُقتّـي ol maŋa bitik ok̡ïtti — ئۇ ماڭا كىتاب ئوقۇتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُقتُرْ - اُقتْماقْ ok̡ïtur - ok̡ïtmak). [284 I]

اَكتّي əkitti ئەككۈزدى، تېرىتتى. اُلْ ترِ غْ اكتّي ol tarïoq əkitti — ئۇ ئاشلىق ئەككۈزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَكتُرْ - اَكتْماكْ əkitür - əkitmək).

اُكتّي ügitti تارتتۇردى. اُلْ ترِ غْ اُكتّـي ol tarïoq ügitti — ئۇ بۇغداي تارتتۇردى. باشقا نەرسىلەردىن ئۇن تارتتۇرۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُكتُـرْ - اُكتْمـاكْ ügitür - ügitmək).

اكتّي igitti: اُلْ انِي اِكتّي ol anï igitti — ئۇ ئۇنى تەربىيىلىدى (پەرۋىش قىلدى). بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «اِكذتّي igiżti» بولۇپ، «ذ - ż» ھەرپى «ت - t» بىلەن قوشۇلۇپ كەتكەن (اِكذُرْ - اِكذْماكْ igiżür - igiżmək).

اُولتّي ulattï ئۇلاتتى. اُلْ يبْ اُولتّي ol yïp ulatti — ئۇ يىپ ئۇلاتتى (اُلتُرْ - اُلتْماقْ ulatur - ulatmak).

اُولتّـي ulïttï ھۇۋلاتتى. اُلْ انِي اُرْبْ اُولتّـي ol anï urup ulïtti — ئۇ ئۇنى ئۇرۇپ (بۆرىدەك) ھۇۋلىتىۋەتتى (اُولتُرْ - اُولتْماقْ ulïtur - ulïtmak).

اُولتّي olïttï ئولاتتى، تولغاتتى. اُلْ انكْ بُيْنِنْ اُولتّي ol anïŋ boynïn olïtti — ئۇ ئۇنىڭ بوينىنى ئولاتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُلتُرْ - اُلتْماقْ olïtur - olïtmak). [285 I]

اُلتّي əlitti ھۆللەتتى، ھۆل قىلدى. اُلْ تُونْ اُلتّي ol ton əlitti — [114] ئۇ تونىنى ھۆل قىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُلتُرْ - اُلتْماكْ əlitür - əlitmək).

اَلتّي əlätti ئېلىپ باردى. اُلْ قاغُونْ اڤكا الَتّي ol kaoqun əvgə əlätti — ئۇ ئۆيىگە قوغۇن

ئېلىپ باردى (اَلْتُرْ – اَلْتْماكْ *ələtür - ələtmək*).

اُلْتى ülətti ئۆلەشتۈردى. اُلْ جغاىْقا يرْمـاقْ اُلْتـى *ol qiqayka yarmak ülətti* — ئۇ كەمبەغەللەرگە يارماق ئۆلەشتۈردى (اُلْتُرْ – اُلْتْماكْ *ülətür - ülətmək*).

امتّى əmitti: تامْ امتّى *tam əmitti* — تام قىيسايدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. كُنْكْلُمْ انكرْ امتّى *kəŋlüm aŋar əmitti* — كۆڭلۈم ئاڭا تەلپۈندى (امتُرْ – امتْماكْ *əmitür - əmitmək*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

قُلانْ تُكال قُمتّى *kulan tügəl komitti* [قۇلان تۈگەل قوزغالدى،

ارْقارْ سُقَقْ يُمتّى *arkar sokak yumitti* ئارقار - كېيىك توپلاندى،

يَيْلاغْ تَبا امتّى *yaylaq taba əmitti* يايلاق تامان تەلپۈندى،

تزكق تُرُب سَكْرشُورْ *tizik*[1] *turup səkrixür* 286 I // تىزىلىشىپ سەكرىشەر.]

باھارنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: باھار كېلىپ قۇلانلار ئويناقلاپ كەتتى، ئارقارلار، كېيىكلەر توپلىنىشتى، ئۇلار يايلاققا قاراپ مېڭىشتى، ئۇلار قاتار - قاتار تىزىلىپ سەكرەشمەكتە.

اُنْتى anutti تەييارلىدى. اُلْ يغىْقا تُلُمْ اُنْتى *ol yaqika tolum anutti* — ئۇ دۈشمەنگە 287 I قارشى قورال تەييارلىدى. ھەرقانداق نەرسىنى تەييارلاشقىمۇ مۇشۇ سۆز // ئىشلىتىلىدۇ (اُنْتُورْ – اُنْتْماقْ *anutur – anutmak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تلم انتسه قلن بلر تلم انتسه بلن بلر

*tolum anutsa kulun bolur tolum unutsa bulun bolur*

قورال تەييارلىسا، قۇلۇنلۇق بولار، قورالنى ئۇنتۇسا، تۇتقۇن بولار.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ شېئىرنىڭ تۆتىنچى مىسراسىدا «تزكق» دېگەن بىر مۇجمەل سۆز بار. بېسىم ئاتالاي بىلەن بروككېلمانلار بۇ سۆز خاتا يېزىلىپ قالغان، توغرىسى «تزكْ *tizik*» بولسا كېرەك دەيدۇ ۋە بۇنىڭغا يازما نۇسخا 194- بەت 15- قۇردىكى «سەپ، قاتار» دېگەن مەنىدە ئىزاھلانغان «تزكْ *tizik*» سۆزىنى دەلىل قىلىپ كەلتۈرىدۇ. بىز بۇ پىكىرنى توغرا كۆرۈپ، بۇ سۆزنى «*tizik*» دەپ ئالدۇق ۋە ئەرەبچىدىكى ئىزاھاتىغا ئاساسەن، «تىزىلىشماق» دەپ تەرجىمە قىلدۇق.

بۇ ماقال ھەر ئىشتا ئالدىن تەييارلىق كۆرۈشكە ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

اُنَتّى unatti ئۈناتتى. مَنْ اُنامَسْ اِرْدِمْ اُلْ مَنِي اُنَتّى *mən unamas ərdim ol məni unatti* — مەن ئۈنىمايتتىم، ئۇ مېنى ئۈناتتى (اُناتُرْ – اُنَتْماقْ *unatur - unatmak*).

اُنِتّى unitti ئۈنتۈدى. اُلْ سُوزِنْ اُنِتّى *ol sozin unitti* — ئۇ سۆزىنى ئۈنتۈدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُنِتُرْ – اُنِتْماقْ *unitur - unitmak*).

اِنَتّى ənətti ئەنلەتتى، ئەن سالدۇردى. اُلْ قُويِنْ اِنَتّى *ol koyin ənətti* — ئۇ قويىنى ئەنلەتتى (اِنَتُورْ – اِنَتْماكْ *ənətür - ənətmək*).




اَيِتّى ayitti سورىدى. اُلْ مَنِكا سُوزْ اَيِتّى *ol maŋa soz ayitti* — ئۇ مەندىن سۆز سورىدى. ئوغۇزلار «مَنْ اَنكارْ سُوزْ اَيِتْتِمْ» *mən aŋar soz ayittim* دەيدۇ. بۇنىڭ مەنىسى «مەن ئاڭا سۆز قىلدىم» دېگەن بولىدۇ. لېكىن، بۇ قائىدىگە مۇۋاپىق ئەمەس (اَيِتُرْ – اَيِتْماقْ *ayitur - ayitmak*).

اُيَتّى uyatti ئۇياتتى، ئۇيالدى. اُلْ مَنْدِنْ اُيَتّى *ol məndin uyatti* — ئۇ مەندىن ئۇياتتى. بۇ سۆز ئەسلىدە «اُياذْتى *uyażti*» ھەرپ قوشۇلۇپ كېتىش نەتىجىسىدە «اُيَتّى *uyatti*» بولۇپ قالغان (اُياذُرْ – اُياذْماقْ *uyażur - uyażmak*).




اَبِدّى abiddi يوپۇتتى، يوشۇردى، چەتلەتتى. اُلْ اَنِي كِشِدِنْ اَبِدّى *ol ani kixidin abiddi* — ئۇ ئۇنى كىشىدىن يوشۇردى. باشقا نەرسىلەرنى يوشۇرۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَبِتُرْ – اَبِتْماقْ *abitur - abitmak*).




اُنكُقْتى oŋuk̡tï ئۆڭدى. ارْ يُوزى اُنكُقْــتى ər yüzi oŋuk̡ti — ئادەمنىڭ يۈزى ئۆڭدى.

برْجنْ اُنكُقْتى barqïn oŋuk̡ti — تاۋار ئۆڭدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُنكُقــارْ - اُنكُقْماقْ oŋuk̡ar - oŋuk̡mak). [289 I]

اُنكُلْــتى oŋultï ئوڭلاندى. سُــكلْ اُنكُلْــتى soɣəl oŋultï — كېسەل ئوڭلاندى. ايــشْ اُنكُلْتى ix oŋulti — ئىش ئوڭلاندى، چىگىچ ئىش ئوڭلاندى (اُنكُلُورْ — اُنكُلْماقْ (oŋulur - oŋulmak

[290 I] ئۈچ ھەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى.






اُرْبــــــرْدِي ürpərdi ھۈرپەيدى. اِرْ اُرْبــــرْدِي *ər ürpərdi* — ئادەم (غەزەپتىن ياكى ئۇرۇشماقچى بولۇپ) ھۈرپەيدى. شۇنداقلا «تقاغُونْ اُرْبَرْدِي *takaqu*[1] *ürpərdi* — خوراز (سوقۇشۇش ئۈچۈن) ھۈرپەيدى». «اَنِكْ تيي اُرْبَرْدِي *anïŋ yəni ürpərdi* — ئۇنىڭ تۈكى ھۈرپەيدى» دەپمۇ ئىيتىلىدۇ (اُرْبَـــرُرْ – اُرْبَرْمَــــاكْ *ürpərür - ürpərmək*).

اُبْتُــرْدِي əptürdi ئۆپتۈردى، سۆيدۈردى. اُلْ انِي اُبْتُــرْدِي *ol ani əptürdi* — ئۇ ئۇنى سۆيدۈردى (اُبْتُرُرْ – اُبْتُرْماكْ *əptürür - əptürmək*). /291 I/

اُتُّــرْدِي atturdï ئاتتۇردى. اُلْ اُقْ اُتُّـــرْدِي *ol ok atturdï* — ئۇ ئوق ئاتتۇردى، ئۇ ئوق ئېتىشقا بۇيرۇدى. ھەربىر نەرسىنى ئاتتۇرۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُتُّرُرْ– اُتُّرْماقْ *atturur - atturmak*).

اُتُّرْدِي əttürdi چالدۇردى. سبزْغُو اُتُّرْدِي *sïbïzqu əttürdi* — نەي چالدۇردى. ھەرقانداق نەرسىدىن ئادەمنىڭ ھەرىكىتى بىلەن ئاۋاز چىقىرىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اُتُّرُرْ – اُتُّرْماكْ *əttürür - əttürmək*).

اِتُّرْدِي əttürdi تۈزەتتۈردى. اُلْ منكْ ايشمْ اِيتُّرْدى *ol məniŋ ïxïm əttürdi* — ئۇ مېنىڭ ئىشىمنى تۈزەتتۈردى. اُلْ اُتُكْ اتْرْدِي *ol ətük əttürdi* — ئۇ ئۆتۈك تۈزەتتۈردى. باشقىلارغىمۇ شۇنداق (اِيتُّرُرْ – اِيتُّرْماكْ *əttürür - əttürmək*).

اَجْتُرْدِي aqturdï ئاچتۇردى. اُلْ قَبُغْ اجْتُرْدِي *ol kapuq aqturdï* — ئۇ قوۋۇق ئاچتۇردى.

---

[1] بۇ يەردە بۇ سۆز «تَقاغُونْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، باشقا ئورۇنلاردا «تَقـاغُو» شەكلىدە يېزىلغان. بىز كېيىنكىسىگە ئاساسلاندۇق.

باشقا نەرسىلەرنى ئاچتۇرۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَجْتُرُرْ – اجْتُرْمَاقْ aqturur - aqturmak).

اجْتَرْدِي iqtürdi ئىچتۈردى. اَلْ مڭا سُوفْ اجْتَرْدِي ol maŋa suv iqtürdi — ئۇ ماڭا سۇ ئىچتۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اِجْتُرُرْ – اِجْتُرْمَاكْ iqtürür - iqtürmək).

بۇ مەنىدە «اِجُرْدِي iqürdi» دېگەن سۆزمۇ ئىشلىتىلىدۇ. //116 292 I بۇ سۆز

سُوفْ اِجُرْمَاسْ كَا سُوتْ بِيرْ suv iqürməskə süt bər سۇ بەرمەسكە سۈت بەر

دېگەن ماقالدىمۇ كەلگەن. بۇ «ساڭا يامانلىق قىلغان كىشىگە ياخشىلىق قىل» دېگەن بولىدۇ.

بۇنداق پېئىللارنىڭ قائىدىسى شۇكى، ئىش - ھەرىكەتكە ئىككى شەخس قاتنىشىدۇ. بىرىنچىسى ئىش - ھەرىكەتنى قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، يەنە بىرى ئىش — ھەرىكەتنى قىلىدۇ. بۇ مەقسەتتە پېئىلنىڭ تومۇرىغا ئىككى ھەرپ قوشۇلىدۇ. بۇنداق قائىدىلەرنى قىياس قىلىش بىلەنلا چۈشەنگىلى بولمايدۇ: شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ يەردە يازدىم.

اخترْدِي ahtardï ئاختۇردى، ئاغدۇردى. اَرْ تَخِيغْ اخْتَرْدِي ər taxïɣ ahtardï — ئادەم تاشنى ئاغدۇردى. بُوران دَرَخْتِي اخْتَرْدِي tüpi yïɣaqïɣ ahtardï بوران دەرەخنى ئاغدۇردى. بىرەر نەرسىنى ئاغدۇرۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. بۇ سۆزدە «خ - h» ھەرپى بىلەن «غ - ɣ» ئالماشقان. ئەرەبچىدىكى «خَتَّارٌ» بىلەن «غَدَّارٌ»، «خُمَارُ النَّاسِ» بىلەن «غُمَارُهُمْ» سۆزلىرىدىكىگە ئوخشاش. يەنە «اَلْ يِيرْ اخْتَرْدِي ol yər ahtardï — ئۇ يەر ئاختۇردى» دېيىمۇ ئېيتىلىدۇ (اخْتَرُرْ – اخْتَرْمَاقْ ahtarur — ahtarmak).

ارْتُرْدِي arturdï: اُنْ يَرْمَاقْ اُوزَا بِيرْ اَرْتُرْدِي //on yarmak üzə bir arturdï 293 I ئون يارماق ئۈستىگە بىر (يارماق) ئارتتۇردى. اَرْ اَرْتُرْدِي ər arturdï — ئادەم ھەددىدىن ئاشتى (ارْتُرُرْ – ارْتُرْمَاقْ arturur - arturmak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| kəldi bərü arturu | كَلْدِي بَرُو اَرْتُرُ |
| bərdi ạlin arturu | بِيرْدِي ايلِنْ ارْتُرْ |
| munda kalïp olturu | مُنْدا قلِبْ الْتُرُو |
| bügri bolup ün pütər | بُكْرِي بُلُبْ اُنْ بُتارْ |

[ھەددىدىن ئېشىپ بېرى (بىز تەرەپكە) كەلدى،
ئېلىنى ئۇستىلەپ بەردى،
بۇ يەردە ئۇنى پۇتۇپ،
مۇكچىيىپ ئولتۇرۇپتۇ.]

ئەسىر چۈشكەن بىر بەگ توغرۇلۇق سۆزلىنىدۇ: بەگ بىزگە ھەددىدىن ئېشىپ ھۆركىرەپ، نۇرغۇن ئەسكەر بىلەن بېسىپ كەلگەنىدى، ئاخىر بىزگە ئۆز ئېلىنىمۇ ئۇستەك قىلىپ بەردى، ئەمدى بىزنىڭ يېنىمىزدا بېلى مۇكچىيىپ، دېمى ئىچىگە چۈشۈپ ئولتۇرۇپتۇ.// 294 I

ارْتُـرْدى ərtürdi: اَنَكْ يَازُقِنْ اَرْتُرْدي anïŋ yazukïn ərtürdi — ئۇنىڭ گۇناھىنى كەچۈردى. اَنكْ ايشِنْ اَرْتُرْدي anïŋ ïxïn ərtürdi — ئۇنىڭ ئىشىنى ماقۇل كۆردى. بىر نەرسىنى بىر يەردىن ئىككىنچى بىر يەرگە ئۆتكۈزۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَرْتُرُرْ – اَرْتُرْماكْ ərtürür - ərtürmək).

ازْتُرْدى əztürdi تىلدۇردى. اَلْ اُغْلِي قُلاقِنْ ازْتُرْدي ol oqlï kulakïn əztürdi — ئۇ ئوغلىنىڭ قۇلىقىنى تىلدۇردى.//117 ئېرىنى ياكى يەرنى ئۆزۈنغا جىراشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (ازْتُرُرْ – ازْتُرْماكْ əztürür - əztürmək).

اُزْتُرْدى üztürdi ئۈزدۈردى. اُلْ يِبْ اُزْتُرْدي ol yïp üztürdi — ئۇ يىپ ئۈزدۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُزْتُرُرْ – اُزْتُرْماكْ üztürür - üztürmək).

اسْتُرْدى asturdï ئاستۇردى. اُلْ ارْ اسْتُرْدي ol ər asturdï — ئۇ ئادەمنى ئاستۇردى. اُلْ اَتْ اسْتُرْدي ol ət asturdï — ئۇ گۆش ئاستۇردى، گۆشنى قوزۇقتا ئېسىشقا بۇيرۇدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اسْتُرُرْ – اسْتُرْماقْ asturur - asturmak).

اسْتُرْدى əstürdi: اُرُقْ اسْتُرْدي uruk əstürdi — ئارغامچىنى سوزدۇردى. اُلْ قَقِقْ اسْتُرْدي ol kavïk əstürdi — ئۇ كېپەكنى تاسقاتتى، يەنى ئۇنىنى كېپەكتىن ئايرىشقا بۇيرۇدى. ھەرقانداق نەرسىنى تاسقىتىش ۋە ئەگلىتىشكىمۇ// 295 I مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُسْتُرُرْ – اُسْتُرْماكْ[1] əstürür - əstürmək).

اُسْتَرْدى üstərdi: اُلْ مَنْكا اُسْتَرْدي ol maŋa üstərdi — ئۇ مېنىڭ بىلەن ئۈستۈنلۈكتە بەسلەشتى. اُلْ قِلْمِشْ ايشِنْ اُسْتَرْدي ol kïlmïx ïxïn üstərdi — ئۇ قىلغان

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اُسْتُرُرْ – اُسْتُرْماكْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بېسىم ئاتالايىنىڭ تۈزىتىشىنى مۇۋاپىق كۆرۈپ، «əstürür – əstürmək» شەكلىدە ئالدۇق.

ئىشىنى ئىنكار قىلدى. ھەرقانداق ئىشتىن تېنىۋېلىشقا ۋە ئۇنى ئىنكار قىلىشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُسْتَرْرْ – اُسْتَرْماكْ *üstərür - üstərmək*).
ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تُوزُنْ بِرْلا اُرُشْ اُتُونْ بِرْلا اُسْتَرْمَا

*tüzün birlə urux utun birlə üstərmə*

ياۋاش بىلەن ئۇرۇش، يۈزسىز بىلەن ئېيتىشما.

جاڭجاللاشساڭ ياۋاش بىلەن جاڭجاللاش، ئۇ ئېغىرىڭنى كۆتۈرىدۇ، يۈزسىز بىلەن ئېيتىشما، ئۇ سېنى شەرمەندە قىلىدۇ.

اشْتُرْدِي ẹxtürdi ئىشىتتۇردى. اَلْ مِڭا اَذْكُو سُوزْ اشْتُرْدِي *ol maŋa əžgü soz ẹxtürdi* — ئۇ ماڭا ياخشى سۆز ئىشىتتۇردى. ئەسلىدە بۇ سۆز «اشْتُرْدِي *əxittürdi*» بولۇپ، «ت – *t*» ھەرپى تەشدىتلىك ئوقۇلىدۇ (اِشْتُرُرْ – اِشْتُرْماكْ 296 I.(*ẹxtürür - ẹxtürmək*).

اشْتُرْدِي əxtürdi سىيرىتتى. اَلْ قُمْ اشْتُرْدِي *ol kum əxtürdi* — ئۇ قۇمنى سىيرىتتى. ئۇننى تاغارغا سىيرىتىشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اشْتُرُرْ – اشْتُرْماكْ *əxtürür - əxtürmək*).

اشْتُرْدِي üxtürdi ئۇشكىلەتتى، تەشتۇردى. اَلْ اُقْ تشْتُرْدِي *ol ok üxtürdi* — ئۇ ئوق تەشتۇردى، ئۇ ئوق باشىقىنى تېشىشكە بۇيرۇدى. ھەرقانداق تار تۆشۈك تەشتۇرۇشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُشْتُرُرْ – اُشْتُرْماكْ *üxtürür - üxtürmək*).

اقْتُرْدِي ak̡turdï ئاقتۇردى. اَلْ سُوقْ اقْتُرْدِي *ol suv ak̡turdï* — ئۇ سۇ ئاقتۇردى (اَقْتُرُرْ – اَقْتُرْماقْ *ak̡turur - ak̡turmak̡*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| اَقْتُرُرْ كُوزُم يُلاقْ | *ak̡turur kəzüm yulak̡* |
| تُشْلنُرْ اُرْدَكْ يُغاقْ | *tüxlənür ərdək yuoqak̡* |

[كۆزۈمدىن (ياش) بۇلاق (بولۇپ) ئاقىدۇ،
ئۇنىڭغا ئۆردەك - يۇغاق (لار) چۈشىدۇ.]

كۆز يېشىم بۇلاقتەك ئېقىۋاتىدۇ، ھەتتا ئۇنىڭدا ئۆردەك ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش سۇ قۇشلىرى توپلىنىپ ئۈزۈپ يۈرىدۇ.297 I

اُقْتُرْدِي uk̦turdi ئۇقتۇردى. اَلْ منكا انك سُوزن اُقْتُرْدِي *ol maŋa aniŋ sozin uk̦turdi* — ئۇ ماڭا ئۇنىڭ سۆزىنى ئۇقتۇردى. 118 // باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُقْتُرُرْ – اُقْتُرْمَاقْ *uk̦turur - uk̦turmak̦*).

اَكْتُرْدِي əktürdi ئەكتۇردى، تېرىتتى. اَلْ تَرِغْ اَكْتُرْدِي *ol tariq əktürdi* — ئۇ ئاشلىق ئەكتۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَكْتُرُرْ – اَكْتُرْمَاكْ *əktürür - əktürmək*).

اَكْتُرْدِي əgtürdi ئەگدۇردى. اَلْ جُكَان اَكْتُرْدِي *ol qogən əgtürdi* — ئۇ چۆگەن ئەگدۇردى. ھەرقانداق نەرسىنى ئەگدۇرۇشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَكْتُرُرْ – اَكْتُرْمَاكْ *əgtürür – əgtürmək*).

اُكْتُرْدِي ogtürdi ماختاتتى. اُلْ مَنِي اُكْتُرْدِي *ol məni ogtürdi* — ئۇ مېنى ماختاتتى، ئۇ بىركىمنى مېنى ماختاشقا بۇيرۇدى (اُكْتُرُرْ – اُكْتُرْمَاكْ *ogtürür - ogtürmək*).

اُكْتُرْدِي ügtürdi: ئۈگۈلەتتى ~ يىغدۇردى. اَلْ مِنْكْ يَرْمَاقْ انكر اُكْتُرْدِي *ol miŋ yarmak̦ aŋar ügtürdi* — ئۇ ئاڭا مىڭ يارماق يىغدۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُكْتُرُرْ – اُكْتُرْمَاكْ *ügtürür - ügtürmək*).

اَلْتُرْدُمْ alturdum ئالدۇردۇم. مَنْ اَنْدَنْ يَرْمَاقْ اَلْتُرْدُمْ *mən andan yarmak̦ alturdum* — مەن ئۇنىڭدىن يارماق 298 I // ئالدۇردۇم (اَلْتُرُرْمَنْ – اَلْتُرْمَاقْ *alturmurmən - alturmak̦*).

اُلْتُرْدِي ulturdi: اَلْ اشجْ اجرا اتْ اُلْتُرْدِي *ol əxiq iqra ət ulturdi* — ئۇ قازاندا گۆش مەررە قىلدى. كىيىم ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ تىتىلىپ كېتىشىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُلْتُرُرْ – اُلْتُرْمَاقْ *ulturur - ulturmak̦*).

اُلْتُرْدِي olturdi ئولتۇردى. اَلْ اَرْ اُلْتُرْدِي *ol ər olturdi* — ئۇ ئادەم ئولتۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

بُتُونْ اُمْلُكْ قَنْجا قُلْسا اُلْتُرُرْ *pütün ɵmlüg k̦anqa k̦olsa olturur*

ئىشتىنى پۈتۈن خالىغان يېرىگە ئولتۇرار.

بۇ ماقال «پاك ئادەمنى ھېچقانداق تۆھمەت قارىلىيالمايدۇ» دېگەن مەنىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئېيتىلىدۇ.

اِلْتُرْدِي iltürdi: اَلْ منكا كَيِكْ اِلْتُرْدِي *ol maŋa kəyik iltürdi* — ئۇ ماڭا كېيىكنى تۇزاققا ئىلىندۇرۇشنى بۇيرۇدى (اِلْتُرُرْ – اِلْتُرْمَاكْ *iltürür - iltürmək*).

اُلْدُرْدِي ɵldürdi ئۆلتۈردى. اَلْ اُغْرِي بِي اُلْدُرْدِي *ol oqrini ɵldürdi* — ئۇ ئوغرىنى ئۆلتۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُلْدُرُرْ – اُلْدُرْمَاكْ *ɵldürür - ɵldürmək*).

الدُردی ïldurdï چۈشۈرگۈزدى. اَل اَنی تاغدِن اِلدُردی ol anï taqdïn ïldurdï — ئۇ ئۇنى تاغدىن چۈشۈرگۈزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اِلدُرُرْ - اِلدُرْماق ïldurur - ïldurmak //299). بۇ سۆز «ن - n» بىلەن «اِنْدُرْدی ïndurdï» شەكلىدىمۇ ئېيتىلىدۇ.

اوُنْدُرْدی ündürdi ئۈندۈردى. تَنْكْرِی اوُتْ اوُنْدُرْدی taŋri ot ündürdi — تەڭرى ئوت ئۈندۈردى. اَلْ اَنی اَوْقَا اوُنْدُرْدی ol anï əvqə ündürdi — ئۇ ئۇنى ئۆيگە ئۈندۈردى. ئۆيغۇرچە. ئوغۇزلار بۇ سۆزنى بىلمەيدۇ (اوُنْدُرُرْ - اوُنْدُرْماكْ ündürür - ündürmək).

اتغردی atoqardï: اَلْ مِنی اَتْغَرْدی ol məni atoqardï — ئۇ مېنى ئاتقا مىندۈرۈپ قويدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَتْغَرُرْ - اَتْغَرْماقْ atoqarur - atoqarmak //119).

اُتْغَرْدی otoqardï ئوتلاتتى. اَلْ اَتْ اُتْغَرْدی ol at otoqardï — ئۇ ئات ئوتلاتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُتْغَرُرْ - اُتْغَرْماقْ otoqarur - otoqarmak).

اُذْغُرْدی ożoqurdï ئويغاتتى. اَلْ مِنی اُذْغُرْدی ol məni ożoqurdï — ئۇ مېنى ئۇيقۇدىن ئويغاتتى (اُذْغُرُرْ - اُذْغُرْماقْ ożoqurur - ożoqurmak).

اُذْغَرْدی ożoqardï ئويغاردى، ئەسلىدى. اَلْ اَنی كَدِنْ اُذْغَرْدی ol anï kədin ożoqardï — ئۇ ئۇنى كېيىن ئويغاردى (اُذْغَرُرْ - اُذْغَرْماقْ ożoqarur - ożoqarmak //300).

ارغردی aroqurdï ھارغۇزدى. اَلْ اَتِنْ اَرْغُرْدی ol atïn aroqurdï — ئۇ ئېتىنى ھارغۇزدى (اَرْغُرُرْ - اَرْغُرْماقْ aroqurur - aroqurmak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| كُنْكْلُمْ اَنكَرْ قَيْنَيُو | kəŋlüm aŋar kaynayu |
| اِجْتِنْ اَنكَرْ اُيْنَيُو | iqtin aŋar oynayu |
| كَلْدِی مَنكا بُيْنَيُو | kəldi maŋa boynayu |
| اُيْنَبْ مَنی اَرْغُرُرْ | oynap məni aroqurur |

[كۆڭلۈم ئۇنىڭغا قايناپ (جۇش ئۇرۇپ)،
ئىچتىن (ئۆيىنىڭ ئىچىدە) ئۇنىڭ بىلەن ئويناپ،
كەلدى ماڭا نازلىنىپ،
ئويناپ مېنى ھارغۇزار.]

ئۆيدە سۆيۈملۈكۈم بىلەن ئويناشقاندا، كۆڭلۈم كۆتۈرۈلۈپ كەتتى، ئۇ يېنىمغا مەغرۇرانە كەلدى، مەن بىلەن ئويناپ مېنى ھارغۇزۇۋەتتى.

ھەرقانداق ھايۋاننى ھارغۇزۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.// 301 I

انغرْدى anoqardï ئانت (قەسەم) ئىچۈردى. اُلْ انى انغرْدى *ol anï anoqardï* ئۇ ئۇنى قەسەم ئىچۈردى. بۇ سۆز ئەسلى «اندغرْدى» *andoqardï* دۇر، يېنىكلەشتۈرۈپ «د» *d* ھەرپى چۈشۈرۈلگەن. ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ «فظلتم تفكّهون» دېگەن ئىبارىسىدىمۇ شۇنداق ئەھۋال بار. بۇ ئىبارىدىكى «فظلْتُمْ» سۆزىنىڭ ئەسلى «فَظَلَلْتُمْ» ئىدى، يېنىكلەشتۈرۈش ئۈچۈن، بۇنىڭدىكى «ل — *l*» ھەرپلىرىنىڭ بىرى چۈشۈرۈلگەن (اَنْدْغرُرْ — اَنْدْغَرْماقْ *andoqarur - andoqarmak*).

اَلْفرْدى əlvirdi: ئۇ ئۇنىڭ يۈزىگە اُلْ انى يُوزِنْكا اَلْفرْدى *ol anïŋ yüziŋə əlvirdi* ئىتىلدى (اَلْفِرَارْ — اَلْفِرْماكْ *əlvirər - əlvirmək*).

اُتْكُرْدى ötkürdi ئۆتكۈزدى، سۈردى، ئەۋەتتى. اَتْرُمْ قرِنْ اُتْكُرْدى *otrüm karïn ötkürdi* سۈرگە دورىسى ئىچىنى ئۆتكۈزدى. اُلْ افْكا بتك اُتْكُرْدى *ol əvgə bitik ötkürdi* — ئۇ ئۆيگە خەت ئەۋەتتى. بىر نەرسىنى يەنە بىر نەرسە ئارقىلىق ئۆتكۈزۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُتْكُرُرْ — اُتْكُرْماكْ *ötkürür - ötkürmək*).

اجْكرْدى iqkərdi كىرگۈزدى. اُلْ اتِنْ اِفْكا اجْكرْدى *ol atïn əvgə iqkərdi* — ئۇ ئېتىنى ئۆيگە كىرگۈزدى// 302 I (اجْكَــرُرْ — اجْكَرْمــاكْ *iqkərür - iqkərmək*). اُلْ اَنِى بَكْكــا اجْكرْدى *ol anï bəgkə iqkərdi* — ئۇ ئۇنى بەگكە چاقتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

اذْكرْدى əžgərdi: اُلْ كجكْ سُوزُكْ اذْكــرْدى *ol kiqik sözüg əžgərdi* — ئۇ ئۇششاق سۆزنى تىڭشىدى، ئۇنىڭغا ئېتىبار بەردى ۋە ئەمەل قىلدى. بۇ پېئىل كۆپىنچە بولۇشسىز شەكىلدە ئىشلىتىلىدۇ.// 120 اُلْ انــكْ سُــوزنْ اَذْكَرْمَــدى *ol anïŋ sözin əžgərmədi* — ئۇ ئۇنىڭ سۆزىنى ئېتىبارغا ئالمىدى. اُلْ يفزْ نــانْكى اذْكــرْدى *ol yavuz nəŋni əžgərdi* — ئۇ بۇزۇق نەرسىنى تۈزەتتى (اذْكرُرْ — اذْكرْماكْ *əžgərür - əžgərmək*).

ارْكُــرْدى ərgürdi ئېرىتتى. اُلْ يــغْ ارْكُــرْدى *ol yaq ərgürdi* — ئۇ ياغ ئېرىتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (ارْكُرُرْ — ارْكُرْماكْ *ərgürür - ərgürmək*).

اُرْكُرْدى ürgürdi ئۈلگۈردى. اُلْ اشْقا اُرْكُرْدى *ol axka ürgürdi* — ئۇ ئاشقا ئۈلگۈردى. ھەرقانداق نەرسىگە ۋاقتىدا ئۈلگۈرۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ

(اُرْكُرُرْ – اُرْكُرْماكْ *ürgürür- ürgürmək*).

اسْــكِرْدى əskirdi ئەسكىردى. تُــونْ اسْــكِرْدِي *ton əskirdi* 303 I // — تون ئەسكىردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَسْكِرُرْ – اَسْكِرْماكْ *əskirür - əskirmək*).

اُشْــكُرْدِي üxkürdi كۈشكۈرتتى: ئىسقىرتتى. اُلْ اِتــــغْ كَيِكَـــا اُشْــــكُرْدِي — *ol ïtïq kəyikkə üxkürdi* ئۇ ئىتنى كىيىككە كۈشكۈرتتى. ئادەم بىر نەرسىگە كۈشكۈرتۈلسىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. يِـــلانْ اُشْــكُرْدِي — *yïlan üxkürdi* يىلان كۈشۈلدىدى. ئادەمنىڭ ۋە تاپقۇشنىڭ ئىسقىرتىشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُسْ اُشْكُرْسا اُلُورْ *us üxkürsə ølür* تاپقۇش ئىسقىرتسا، ئۆلۈم چىقار.

تاپقۇشنىڭ بىر ئادەمگە قاراپ ئىسقىرتىشى ئۆلۈمنىڭ ئالامىتى ھېسابلىنىدۇ (اُشْكُرُرْ – اُشْكُرْماكْ *üxkürür - üxkürmək*).

اُشــــكُرْدِي üxkürdï ئەسلىدى، يادىغا كەلتۈردى. اُلْ اُنـــتْمِشْ سُــــوزُنْ اُشْـــكُرْدِي — *ol unutmïx sözüŋ üxkürdi* ئۇ ئۇنتۇغان سۆزىنى يادىغا كەلتۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُشْكُرُرْ - اُشْكُرْماكْ *üxkürur - üxkürmək*).

ئۆتۈمسىز پېئىلدىن ئۆتۈملۈك پېئىل ياسىماقچى بولغاندا ياكى ئۆتۈملۈك پېئىلدىن ئىككى ئىشلىگۈچىگە ئۆتىدىغان پېئىل ياسىماقچى بولغاندا، پېئىلغا بىر «ت – *t*» ھەرپى قوشۇلىدۇ ۋە ئۆتكەن زامان رايىنى بىلدۈرىدىغان «د – *d*» ھەرپىمۇ «ت – *t*»غا ئالمىشىپ شۇنىڭ بىلەن پېئىلدا ئىككى 304 I // «ت – *t*» ھاسىل بولىدۇ: بۇنىڭ بىرىنچىسى ئۆتۈملۈك پېئىل ياساش ئۈچۈن قوشۇلغان «ت – *t*»، ئىككىنچىسى ئۆتكەن زاماننى بىلدۈرىدىغان «ت – *t*». «سُــــوزْ اُشْــــكُرْدِي *søz üxkürdi*» دېسە، «سۆزنى ئەسلىدى» دېگەن بولىدۇ. «اُشْكُرْتِّي *üxkürtti*» دېسە، «ئەسلەتتى» دېگەن بولىدۇ. «اَنِكْ اَتِنْ اَرْغُرْتِّي *anïŋ atïn arqurtti* ئۇنىڭ ئېتىنى ھاردۇرتتى» دېگەن جۈملە ئىككى ئىشلىگۈچىگە ئۆتىدىغان پېئىلغا مىسالدۇر. بۇنىڭ «اَرْغُرْتُرْدِي *arqurturdi* — ھاردۇرغۇزدى»[121] ۋە «اُشْكُرْتُرْدِي *üxkürtürdi* ئەسلەتتۈردى» دېگەن شەكلىمۇ بار. لېكىن، ئۇ ئانچە چىرايلىق ئەمەس. ئالدىنقىسى چىرايلىق ۋە ساغلام.

اَرْپَشْتِي ürpəxti ھۈرپىيىشتى. اَرَنْ اُرْپَشْتِي *ərən ürpəxti* — ئەرلەر ھۈرپىيىشتى. باتۇرلار

بىر - بىرىگە غەزەپ بىلەن ھۈرپىيىشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُرْيَشُورْ – اُرْيَشْماكْ *ürpəxür - ürpəxmək*[1]). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| ارنَ ارغ اُرْبشُورْ | *ərən ariq ürpəxür* |
| اُوجنْ كَكنْ ارْتَشُرْ | 305 I // *əqin kəkin irtəxür* |
| سقلْ تُتُبْ تَرْتَشُرْ | *sakal tutup tartixur* |
| كُكْسي اَرا اُوتْ تُتارْ | *kəksi ara ot tutar* |

[ئەرلەر ئېرىغ ھۈرپىيىشەر،
ئۆچ - كەكلىرىنى ئېلىشار،
ساقال تۇتۇپ تارتىشار،
(ئۇلارنىڭ) كۆكسىدە ئوت ياناقتا.]

باتۇرلار بىر - بىرىگە غەزەپ بىلەن قارىشىپ، ئۆچ ئېلىشقا كىرىشتى، ئۇرۇش قىزىپ كېتىپ، ھەممەيلەننىڭ كۆكسى غەزەپ ئوتىغا تولغاچقا، بىر - بىرىنىڭ ساقاللىرىغا چاڭ سېلىشتى.

ارْتَشْتيلارْ irtəxtilər تەكشۈرۈشتى، ئىزدەشتى. اُلارْ بُو سُوزُكْ ارْتَشْتيلارْ — ئۇلار بۇ سۆزنى تەكشۈرۈشتى. *olar bu səzüg irtəxtilər* ئىش ۋە باشقا نەرسىلەرنى تەكشۈرۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (ارْتَشُورْ — ارْتَشْماكْ 306 I // .(*irtəxür - irtəxmək*

ارْتَشْدي artaxdi: يلْنكُقْ اجنْ ارْتَشْدي *yaliŋuk* [2] *iqin artaxdi* — كىشىلەر ئۆز ئىچىدىن ئارداشتى، يەنى كىشىلەر بىر-بىرىدىن ئۆگىنىپ بۇزۇلۇشتى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ بىر - بىرىگە تەسىر قىلىپ بۇزۇلۇشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (ارْتَشُورْ – ارْتَشْماقْ *artaxur - artaxmak*).

اُرْتشْدى ərtüxdi يوشۇرۇشتى. اُلارْ بُو ايشغْ اُرْتشْدي *olar bu ixiq ortüxdi* — ئۇلار بۇ

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اُرْ يَشُورْ – اُرْيَشْماكْ» شەكلىدە يېزىلىپ قالغان. بىز باشتىكى «اُرْبَشْيَ» گە ئاساسەن «*ürpəxür - ürpəmək*» قىلىپ ئالدۇق.

[2] بۇ سۆز بۇ ئورۇندا «يَلْنكُقْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىز يازما نۇسخا 34 - ، 199- بەتلەردە «يلنكُـقْ» شەكلىدە كەلگەنلىكىنى نەزەردە تۇتۇپ، بۇ سۆزنى «*yaliŋuk*» دەپ ئالدۇق.

ئىشنى يوشۇرۇشتى. بىر ئىشنى يوشۇرۇش ئۈچۈن بىراۋغا ياردەملىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُرْتُشُورْ – اُرْتُشْماكْ *ərtüxür - ərtüxmək*).

ارْتشدى ortəxdi ئۆرتەشتى، كۆيدۈرۈشتى. [illegible] *bożun bir ikindiniŋ əvlərin ortəxdi* خەلق بىر - بىرىنىڭ ئۆيلىرىنى ئۆرتەشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بۇ پېئىل شەكلى ياردەملەشمەك ۋە بەسلەشمەك مەنىسىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ (اُرْتَشُورْ – اُرْتَشْماكْ *ərtəxür - ərtəxmək*).

ارتشتى ərtixti: اُلْ مَنِكْ بِرْلا اَرْسْلاندَنْ اَرْتِشْتِي 307 I *ol məniŋ birlə arslandan ərtixti* — ئۇ مېنىڭ بىلەن ئارسلان يېنىدىن ئۆتۈشتە بەسلەشتى. ھەرقانداق خەۋپلىك نەرسە يېنىدىن ئۆتۈشتە بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (ارْتشُورْ – ارْتشْماكْ *ərtixür - ərtixmək*).

ارتشدى artïxdï ئارتىشتى. [illegible] *ol maŋa arqï artïxdï* — ئۇ ماڭا (ئۇلاغقا) خۇرجۇن ئارتىشىپ بەردى ([illegible] *artïxur - artïxmak*). ھەرقانداق نەرسىنى ئۇلاغقا ئارتىشتا بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

اُقتشتى ok̡taxtï ئوق ئېتىشتى. اُلْ انِنْ بِرْلا اُقْتشتى *ol anïŋ birlə ok̡taxtï* — ئۇ ئۇنىڭ بىلەن ئوق ئېتىشتى. چەك تاشلاشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُقتَشُورْ – اُقَتَشْماقْ *ok̡taxur - ok̡taxmak*).

اندشدى ündəxdi ئۈندەشتى، قىچقىرىشتى. [illegible] *ol anïŋ birlə ündəxdi* — ئۇ ئۇنىڭ بىلەن ئۈندەشتى ([illegible] *ündəxür - ündəxmək*).

ابرشتى upraxtï ئۇپراشتى. [illegible] *tonlar upraxtï* — تونلار ئۇپراشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق ([illegible] *upraxur – upraxmak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كَنْكاشْ لِيكْ بِليكْ اُزْرَشُورْ كَنكاشْ سِيزْ بِلِيكْ اُبْرَشُورْ 308 I

*kəŋəxlig bilik üżrəxür kəŋəxsiz bilik upraxur*

كېڭەشلىك ئىش ئۆزلىشار، كېڭەشسىز ئىش بۇزۇلار.

كېڭەش بىلەن قىلىنغان ئىش بارغانسېرى ياخشىلىنىدۇ، كېڭەشسىز ئىش بارغانسېرى بۇزۇلۇشقا يۈز تۇتىدۇ.

ابرشدى oprüxdi ھۆپىلىتىشتى، ئوتلىتىشتى، ئېچۈرۈشتى. [illegible]

ئۇ ماڭا شورپا ئىچۈرۈشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق --- *ol maŋa mün oprüxdi*
بۇ ئىشنى قىلىشتا بەسلىشىشكىمۇ (*өprüxür - өprüxmək* اُبْرُشُورْ – اُبْرُشْماكْ)
مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

اُتْرُشْدى otrüxdi: اَلارْ بِيرْ بِيرْكا بِتِكْ اُتْرُشْدى *olar bir birgə bitik өtrüxdi* — ئۇلار
بىر - بىرىگە خەت ئەۋەتىشتى (*өtrüxür - өtrüxmək* اُتْرُشُورْ – اُتْرُشْماكْ). بۇ
سۆزنىڭ ئەسلى «اُتْكُرُشْدى *otkürüxdi*»دۇر. ھەرقانداق نەرسىنى ئەۋەتىشكە
ياردەم بېرىش ۋە بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

اُتْرُشْدى utruxdi: اَلْ اَنْكارْ اُتْرُشْدى *ol aŋar utruxdi* — ئۇ ئۇنىڭغا قارشى چىقتى
(تاقابىل تۇردى). اَلْ مَنْكا اُتْرُشْدى *ol maŋa utruxdi* — ئۇ ماڭا يۈزمۇيۈز تۇردى
(*utruxur - utruxmak* اُتْرُشُورْ – اُتْرُشْماقْ). 309 I//

اُتْرُشْدى otruxdi: اَلْ مَنْكا كَسْما اُتْرُشْدى *ol maŋa kəsmə otruxdi* — ئۇ ماڭا ماڭلاي
چاچ قىرقىشىپ بەردى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ ئارتۇقىنى قايچا بىلەن قىرقىپ
تاشلاشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

اُجْرُشْدى uqruxdi ئۇچۇرۇشتى. اَلْ مَنْكا قُشْ اُجْرُشْدى *ol maŋa kux uqruxdi* — ئۇ
ماڭا قۇش ئۇچۇرۇشۇپ بەردى. قۇش ئۇچۇرۇشتا بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز
ئىشلىتىلىدۇ (*uqruxur - uqruxmak* اُجْرُشُورْ – اُجْرُشْماقْ).

اُجْرُشْدى өqrüxdi ئۆچۈرۈشتى. اَلْ اَنِنْكْ اُبْكاسِنْ مَنِنْكْ بِرْلا اُجْرُشْدى
*ol aniŋ өpkəsin məniŋ birlə өqrüxdi* — ئۇ ئۇنىڭ غەزىپىنى مەن بىلەن
بىللە ئۆچۈرۈشتى. ئوتنى ئۆچۈرۈشۈپ بېرىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ
(*өqrüxür - өqrüxmək* اُجْرُشُورْ – اُجْرُشْماكْ).

اِجْرُشْدى iqrüxdi ئىچۈرۈشتى. اَلْ مَنْكا سُوقْ اِجْرُشْدى *ol maŋa suv iqrüxdi* —
ئۇ ماڭا سۇ ئىچۈرۈشۈپ بەردى. بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ
(*iqrüxür - iqrüxmək* اِجْرُشُورْ – اِجْرُشْماكْ).

اَذْرِشْدى ażrixdi ئايرىلىشتى. اَلارْ اِيكِي اَذْرِشْدى *olar iki ażrixdi* — ئۇلار
ئىككىسى ئايرىلىشتى (*ażrixur - ażrixmak* اَذْرِشُورْ – اَذْرِشْماقْ). 310 I//

شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *tümən qəqək tizildi* | تُمانْ جَجَكْ تزِلْدِي |
| *bükündən ol yazïldï* | بُكْنْدَنْ اَلْ يَزِلْدِي |
| *üküx yatïp üzəldi* | اُكُشْ يَتِبْ اُزَلْدِي |
| *yərdə kopa ažrïxur* | |

[تۈمەن چېچەك تىزىلدى،

تۈگۈنچەكلىرىدىن ئۇ يېزىلدى،

(يەر ئاستىدا) تولا يېتىپ قىينالدى،

يەردىن قوپۇپ ئايرىلىشار.]

يازنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: تۈرلۈك - تۈمەن[123] چېچەكلەر تىزىلدى، غۇنچىلار پورەكلەپ ئېچىلدى، ئۇلار يەر ئاستىدا ئۇزاق يېتىپ ئېزىلگەنىدى، ئەمدى بۆسۈپ چىقىپ بىر - بىرىدىن ئايرىلماقتا.

اُذْرُشْدِي : اَلْ مَنكا تَوارْ اَذْرُشْدِي *ol maŋa tawar əžrüxdi* — ئۇ ماڭا تاۋار تاللىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ[311 I] شۇنداق (اُذْرُشُورْ - اُذْرُشْماكْ *əžrüxür-əžrüxmək*). بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

اسِرشتي isrïxti چىشلەشتى. *ikki ažoqïr birlə isrïxti* — ئىككى ئايغىر بىر - بىرى بىلەن چىشلەشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. (اِسْرِشُورْ - اِسْرِشْماقْ *isrïxur - isrïxmak*). چىشلەشتە ياردەملىشىش ۋە بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

اسْرُشْدِي asruxdï چۈشكۈرۈشتى. *ikki ər asruxdï* ئىككى ئادەم چۈشكۈرۈشتە بەسلەشتى (اسْرُشُورْ - اسْرُشْماقْ *asruxur - asruxmak*).

اُسْرُشْدِي osruxdï ئوسۇرۇشتى. *olar ikki osruxdï* ئۇلار ئىككىسى بەسلىشىپ ئوسۇرۇشتى (اُسْرُشُورْ - اُسْرُشْماقْ *osruxur - osruxmak*).

اُغْرَشْدِي ooqraxdï قەستلەشتى، پېيىگە چۈشۈشتى. *ikki yaoqï ooqraxdï* — ئىككى دۈشمەن بىر - بىرىنىڭ پېيىگە چۈشۈشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُغْرَشُورْ - اُغْرَشْماقْ *ooqraxur - ooqraxmak*).

اَغْرِشْتِي لارْ aoqrïxtïlar : اُلارْ بُو اِيشْقا اغِرشْتِي لارْ olar bu ïxka aoqrïxtïlar — ئۇلار بۇ ئىشقا ئاغرىنىشتى (اَغْرِشُورْ//312 I - اَغِرشْماقْ aoqrixur - aoqrixmak).

اُغْرُشْتِي ooqruxti: اُلْ منكا سُنْكُوكْ اُغْرُشْتِي ol maŋa soŋük ooqruxti — ئۇ ماڭا سۆڭەك ئاجرىتىشىپ بەردى. ئاجرىتىشتا بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُغْرُشُورْ - اُغْرُشْماقْ ooqruxur - ooqruxmak).

اَڤْرِشْتِي əvrixti: اُلْ انكْ برْلا تَلِمْ اَڤْرِشْتِي ol anïŋ birlə təlim əvrixti — ئۇ ئۇنىڭ بىلەن تالاي ھەپىلەشتى. انكْ قچمِشْ اتِغْ اَڤْرِشْتِي anïŋ kaqmïx atïoq əvrixti - ئۇنىڭ قاچقان ئېتىنى تۇسۇشۇپ بەردى. اُلْ منكا تَوارْ اَڤْرِشْتِي ol maŋa tawar əvrixti — ئۇ ماڭا تاۋار ئۆرۈشۈپ بەردى (اَڤْرِشُورْ - اَڤْرِشْماكْ əvrixür - əvrixmək). بۇ «بىر نەرسىنى ئاستىن - ئۈستۈن قىلماق» دېگەن بولىدۇ.

اُقْرَشْدِي okraxdi: يُنْدْ قمُغْ اُقْرَشْدِي yund kamuoq okraxdi — ھەممە ئاتلار (ھەلەپىنى كۆرۈپ) ئوقرۇقلىدى (اُقْرَشُورْ - اُقْرَشْماقْ okraxur - okraxmak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن://313 I

| | | |
|---|---|---|
| يَشِنْ اِتبْ يَشْنَدِي | yaxïn atïp yaxnadï | [چاقماق قارسىلداپ چاقتى، |
| تُمانْ تُرُبْ تُشْنَدِي | tuman turup tuxnadï | تۇمان تۇرۇپ ئۇتتۇرلاندى، |
| اَذْغِرْ قِسِرْ كِشْنَدِي | ażoqïr kïsïr kixnədi | ئايغىر، بايتال كىشنىدى، |
| اُكُرْ اَلِبْ اُقْرَشُورْ | ügür alïp okraxur | ئۈيۈر بولۇپ ئوقرۇقلىشار.] |

باھارنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: ھەممە ياقتا تۇمان ئۆرلەپ، چاقماقلار چاقتى، باھار كەلگەنلىكىنى كۆرۈپ، ئايغىرلار بىلەن بايتاللار زوقلىنىپ//124 كىشنەپ ئۈيۈر بولۇشتى، بىر - بىرى بىلەن جۈپلەشتى.

اَكْرِشْتِي əgrixti قورشاشتى: ئېگىرىشتى. اُلْ بَكْكا كَنْدْ اَكْرِشْتِي ol bəgkə kənd əgrixti — ئۇ بەگكە شەھەرنى قورشىشىپ بەردى. قِزْ اناسِي برْلا يِبْ اَكْرِشْتِي kïz anasï birlə yïp əgrixti — قىز ئانىسى بىلەن يىپ

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اَقْرُشُورْ - اَقْرُشْماكْ» شەكلىدە يېزىلىپ قالغان. بىز باشتىكى «اَقْرِشْتِي»گە ئاساسەن «əvrixür - əvrixmək» دەپ ئالدۇق.

314 I
ئېگىرىشتى.// ئېگىرىشىپ بېرىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَكْرِشُورْ – اَكَرِشْماكْ *əgrixür - əgrixmək*).

اُكْرِشْتِى ügrixti: اُلْ اَنْكَرْ [illegible] اُكْرِشْتِى *ol aŋar bəxik ügrixti* — ئۇ ئۇنىڭغا بۆشۈك تەۋرىتىشىپ بەردى (اُكْرِشُورْ – اُكْرِشْماكْ *ügrixür - ügrixmək*).

اَمْرِشْتِى əmrixti: [illegible] *ətim barqa əmrixti* — پۈتۈن بەدىنىم (قوتۇرلۇق ۋە باشقا سەۋەبلەردىن) قىچىشىپ كەتتى (اَمْرِشُورْ – اَمْرِشْماكْ *əmrixür - əmrixmək*).

اَرْفْشْتِى arvaxti: قامْلارْ قَمُغْ اَرْفْشْتِى *kamlar kamuq arvaxti* — ھەممە كاھىنلار ئەپسۇن - ئەرۋەش ئوقۇشتى. باش - كۆزگە چىققان يامان جاراھەت ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارغا سۈپكۆچ قىلىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اَرْفْشُورْ – اَرْفْشْماقْ *arvaxur - arvaxmak*).

اَرْقْشْتِى arkaxti: اُلْ اَنِنْكْ بِرْلا يُوكْ اَرْقْشْتِى *ol anïŋ birlə yük arkaxti* — ئۇ ئۇنىڭ بىلەن يۈك يۈدۈشتى، يەنى بىر - بىرىنىڭ يۈكىنى يۈدۈشۈپ بەردى (اَرْقْشُورْ – اَرْقْشْماقْ *arkaxur - arkaxmak*).

اَلْقْشْتِى alkïxti: بُوىْ اِكّى بِلا اَلْقْشْتِى *boy ikki bilə alkïxti* — ئىككى قەبىلە بىر - بىرىنى يوق قىلىشتى. ھەرقانداق نەرسىنى يوق قىلىشتا بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ// 315 I (اَلْقِشُورْ – اَلْقِشْماقْ *alkïxur - alkïxmak*).

اَلْقْشْدِى alkïxdi ئالقىشلاشتى، ماختاشتى. اُلْ مَنِنْكْ بِرْلا اَلْقِشْ اَلْقْشْدِى *ol məniŋ birlə alkïx alkïxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن ئالقىشلاشتى. ئالقىشلاشتا ياردەملىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَلْقْشُورْ – اَلْقْشْماقْ *alkïxur - alkïxmak*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *alplar arïq alkïxur* | البْ لارْ ارِغ القِشُرْ |
| *küq bir kilip arkaxur* | كُجْ بِيرْ قِلِبْ ارْقِشُرْ |
| *bir bir üzə alkïxur* | بِيرْ بِيرْ اُوزا اَلْقِشُرْ |
| *əżgərməżip ok atar* | اَذْكَرْمَذِبْ اُقْ آتارْ |

[باتۇرلار (بىر - بىرىنى) شىددەت بىلەن يوقىتىشار،
كۆچ(نى) بىر قىلىپ (بىر - بىرىگە) يار - يۆلەك بولۇشار،
بىر - بىرىنى ئالقىشلىشار،
پەرۋا قىلماي ئوق ئاتار.]

جەڭنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: باتۇرلار316 // بىر - بىرىنى ئۆلتۈرۈشتى، كۈچنى توپلاپ ئۆز كىشىلىرىنى قوللاشتى، مەدەت بېرىپ بىر - بىرىنى ئالقىشلاشتى، ئۆلۈمدىن قورقماي ئوق ئېتىشتى.

ارْكشْتي irkixti: اُلْ مَنكا تَوارْ ارْكشْتي *ol maŋa tawar irkixti* — ئۇ ماڭا تاۋار توپلىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. توپلاشتا بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (ارْكشُورْ - ارْكشْماكْ *irkixür - irkixmək*).

الْكشْتي əlgəxti: اُلْ مَنكا اُنْ اَلْكَشْتي *ol maŋa un əlgəxti* ئۇ ماڭا ئۇن ئەلگەشتى. ئەلگەشتە بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اَلْكَشُورْ - اَلْكَشْماكْ *əlgəxür - əlgəxmək*).

امكشْتي əmgəxti: بُو ايشْ تا بُويْ امْكشْتي *bu ïxta boy əmgəxti* — بۇ ئىشتا خەلق ئەمگەشتى125 // بىر - بىرىنىڭ سەۋەبىدىن جاپا تارتىشتى (اَمْكَشُورْ - اَمْكَشْماكْ *əmgəxür - əmgəxmək*).

اُبْلشْدي üpləxdi: بُودُنْ اكنْدي تَفارِنْ اُبْلشْدي *bodun ikindi tavarïn üpləxdi* خەلق بىر - بىرىنىڭ مۈلكىنى تالان - تاراج قىلدى (اُبْلَشُورْ - اُبْلَشْماكْ *üpləxür - üpləxmək*).

اُتْلشْدي ətləxdi: اُتْلشْدي نَانْكْ *ətləxdi naŋ* ئۆتىمتۆشۈك قىلىنغان نەرسە (اُتْشُ [illegible] اُتْلَشْماكْ *ətləxür - ətləxmək*). بۇ هال تالان - تاراج ۋاقتىدا يۈز بېرىدۇ. 317 //

اُتْلشْدي otləxdi: الْبْ لارْ اُتْلشْدي *alplar otləxdi* — باتۇرلار ئۇرۇشتى، بىر - بىرىنى ئۆلتۈرۈشتى (اُتْلَشُورْ - اُتْلَشْماكْ *ətləxür - ətləxmək*).

اتْلشْدي itlixdi: اتْلشْدي نَانْكْ *itlixdi naŋ* — ئىتتىرىۋېتىلگەن نەرسە (اتشُور [illegible] - [illegible]شْماكْ *itlixür - itlixmək*).

اجْلشْدي aqlïxdï: قپُغْلارْ اجْلشْدي *kapuqlar aqlïxdi* — قوۋۇقلار ئېچىلىشتى.

ئېچىلىشتى. يېشىلمىگەن مەسىلىلەر يېشىلىشىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

(اجْلشُورْ – اجْلشْماقْ *aqlïxur - aqlïxmak*).

اذْلشْدي *əžləxdi*: الار بير ايكنديني اذْلشْدي *olar bir ikindini əžləxdi* — ئۇلار بىر - بىرىنى ئازلاشتى (اذْلشُورْ – اذْلشْماكْ *əžləxür - əžləxmək*).

اذْلشْدي *užlaxdï* ئۈزۈلمەي كەينى - كەينىدىن مېڭىشتى، سوڭداشتى. اوِيك بير بيرگه اذْلشْدي *ïvïk bir birgə užlaxdï* — تاغ ئۆچكىسى بىر - بىرىگە سوڭداشتى (اُذْلشُورْ – اُذْلشْماقْ *užlaxur - užlaxmak*).

ارْلشْدي *ərləxdi* ئەرلىك قىلىشتى، ئەرلىكتە بەسلەشتى. الار ايكي ارْلشْدي *olar ikki ərləxdi* — ئۇلار ئىككىسى ئەرلىكتە بەسلەشتى (ارْلشُورْ – ارْلشْماكْ *ərləxür - ərləxmək*). 318 I

ارْلشْدي *urlaxdï* ھۇررا توۋلاشتى، ۋارقىراشتى، جارقىراشتى. بودُنْ قَمُغ اُرْلشْدي *bodun kamuq urlaxdï* — پۈتۈن خەلق ھۇررا توۋلاشتى (اُرْلشُورْ – اُرْلشْماقْ *urlaxur - urlaxmak*). ئەسلى «اُرِيلَشْتِي *urïlaxti*» دۇر.

ازْلشْدي *üzlüxdi* ئۈزۈلۈشتى. نڭ ازْلشْدي *nəŋ üzlüxdi* — نەرسە ئۈزۈلدى. بكي كشي اُزْلشْدي *bəgi kixi üzlüxdi* — ئەر - خوتۇن ئۈزۈلۈشتى، ئەر بىلەن خوتۇن ئاجراشتى. شۇنىڭدەك علمغ بيرمكدن اُزْلشْدي *alïmlïq bərimligdin üzlüxdi* — ئالغۇچى بەرگۈچىدىن ئۈزۈلۈشتى، يەنى ئېلىشى بار بېرىشى باردىن ئۈزۈلۈشتى (اُزْلُشُورْ – اُزْلُشْماكْ *üzlüxür - üzlüxmək*).

اشْلشْدي *ixləxdi* ئىشلەشتى، ئىشلىشىپ باقتى. اول مننك بيرلا اشْلشْدي *ol məniŋ birlə ixləxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن ئىشلىشىپ باقتى. ياردەملىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اشْلَشُورْ – اشْلَشْماكْ *ixləxür - ixləxmək*).

اغْلشْتي *ïoqlaxtï* يىغلاشتى. اغلان اغلشتي *ooqlan ïoqlaxti* — باللار يىغلاشتى. بۇ سۆز «ى – يا» بىلەن «يغْلشْتي *yïoqlaxti*»مۇ دېيىلىدۇ (اِغلشُرْ – اِغلشْماقْ *ïoqlaxur - ïoqlaxmak*). 319 I

اڤْلشْدي *avlaxdï* ئولاشتى، يىغىلىشتى. كشي اڤلشْدي *kixi avlaxdï* — كىشى

ئولاشتى (اَقْلَشُورْ – اَقْلَشْماقْ *avlaxur - avlaxmak*).

اقْلَشْتى əvləxti ئۆي تىكىشتى. اُلْ بَكْ بِرْلا اَقْلَشْتى اُيْناب *ol bəg birlə əvləxti oynap* — ئۇ بەگ بىلەن ئۆي تىكىشىپ ئوينىدى. بۇ بىر قائىدە. //126 قىماردا تىكىلگەن نەرسىنىڭ ئېتى ئېيتىلىپ، ئۇنىڭغا «لَشْتى *laxti // ləxti*» قوشۇمچىسى ئۇلىنىدۇ. بۇ شەكىلدە ياسالغان پېئىلنىڭ مەنىسى قىمارنى بىلدۈرىدۇ (اَقْلَشُورْ – اَقْلَشْماقْ [1] *əvləxür - əvləxmək*).

اُكْلُشْدى üglüxdi ئۆگۈلەشتى ~ دۆۋىلەشتى. بِيرْ نَانْكْ بِيرْ اُزا اُكْلُشْدى *bir nəŋ bir üzə üglüxdi* — بىر نەرسە يەنە بىرىنىڭ ئۈستىگە دۆۋىلەندى. قۇمنىڭ بىر يەرگە، چېكەتكىلەرنىڭ قومۇشقا، كىشىلەرنىڭ قىستاڭچىلىققا توپلىنىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اُكْلُشُرْ – اُكْلُشْماكْ *üglüxür - üglüxmək*).

اقْلشْدى ak̡līxdī ئېقىشتى. تَكْما يَكَاقْتِنْ بُودُنْ اَقِشْدى *taɣma yaŋaktīn bodun aktīxdi* — تۆشمۇ تۆشتىن //320 I خەلق ئېقىشتى. ھەر يەردىن سۇلار ئېقىپ كەلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اَقْلَشُورْ – اَقْلَشْماقْ *ak̡līxur - ak̡līxmak̡*).

اَكْلَشْدى əgləxdi چەيلەشتى: ئاتلاندى. اُلارْ قَمُغْ اَدَاقْ اَكْلَشْدِي لارْ *olar k̡amuɣ aẑak̡ əgləxdilər* — ئۇلارنىڭ ھەممىسى بىر ئىشقا ئاتلاندى، يەنى بىر ئىشقا ئۇيۇشتى. بۇ بىر نەرسە ئۈستىدە خەلقنىڭ بىرلەشكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ: بىر نەرسىنى ئاياغ بىلەن چەيلەشتە بىر - بىرىگە ياردەملىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اَكْلَشُرْ – اَكْلَشْماكْ *əgləxür - əgləxmək*).

اِكْلَشْدى igləxdi يىگىلەشتى، يىگىلىدى، كېسەل بولدى. يِلْقِى اَرِغْ اِكْلَشْدِى *yilk̡i ariɣ igləxdi* — يىلقا ۋە باشقا ھايۋانلار ئېرىغ كېسەل بولدى (اِكْلَشُرْ – اِكْلَشْماكْ *igləxür - igləxmək*).

اَمْلَشْدِى لارْ əmləxdilər ئەملىنىشتى، داۋالىنىشتى. بَالِغْ لارْ اَمْلَشْدِى لارْ *baliɣlar əmləxdilər* — ياردارلار ئەملىنىشتى (اَمْلَشُورْلارْ – اَمْلَشْماكْ *əmləxürlər - əmləxmək*).

---

بۇ سۆز بۇ ئورۇندا «اَقْلَشْماقْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، يازما نۇسخا 134 – بەتتە «اَقْلَنْماكْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز كېيىنكىسىنى توغرا تېپىپ، بۇ سۆزنىڭ مەستەر شەكلىنى «*əvləxmək*» دەپ ئالدۇق.

اُمْلشُو ɵmləxü: اُلْ انكْ بِرْلا جُكان اُرْدِي اُمْلشُو ɵmləxü ol aniŋ birlə qɵgən urdi — ئۇ ئۇنىڭ بىلەن ئىشتان تىكىپ چۆگەن ئوينىدى (اُمْلشُورْ - اُمْلشْماكْ *ɵmləxür - ɵmləxmək*).//I 321

اِمْلشْدِي imləxdi ئىملاشتى، ئىما قىلدى. اُلْ انكْ بِلا اَلْكِنْ اِمْلشْدِي *ol aniŋ bilə əlkin imləxdi* — ئۇ ئۇنىڭ بىلەن قول ئىشارىتى قىلىشتى، يەنى قول بىلەن ئىملاشتى (اِمْلَشُرْ – اِمْلَشْماكْ *imləxür - imləxmək*).

اُتْسُقْتِي utsuk̡tï ئۆتقۈزدى ~ ئۆتتۈردى. اُلْ يَرْماقْ اُتْسُقْتِي *ol yarmak̡ utsuk̡ti* — ئۇ يارماق ئۆتقۈزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُتْسُقارْ – اُتْسُقْماقْ *utsuk̡ar - utsuk̡mak̡*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

سِنامَسا اَرْسِقارْ سَقِنْمَسا اُتْسُقارْ

*sïnamasa arsïk̡ar sak̡ïnmasa utsuk̡ar*

سىنىمىسا ئېزىقىدۇ، ساقلانمىسا ئۆتقۈزىدۇ.

سىناقتىن ئۆتكۈزمىسە، ئالدىنىپ قالىدۇ، بىر ئىشنىڭ ئاقىۋىتىنى ئويلىمىسا، يەنى پەخەس بولمىسا، يېڭىلىپ قالىدۇ. بۇ ماقال سىناپ كۆرۈش ۋە ھەزەر ئەيلەشكە ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

اَرْسِقْتِي arsïk̡tï ئېزىقتى، ئالداندى. اَرْ اَرْسِقْتِي *ər arsïk̡ti* — ئادەم ئالداندى (اَرْسِقارْ – اَرْسِقْماقْ *arsïk̡ar - arsïk̡mak̡*).

اُرْسُقْتِي ursuk̡tï ئۇرۇلدى، تاياق يېدى، يېڭىلدى. اَرْ اُرْسُقْتِي *ər ursuk̡ti* — ئادەم ئۇرۇشتا يېڭىلدى (اُرْسُقارْ – اُرْسُقْماقْ *ursuk̡ar - ursuk̡mak̡*).//I 322

اَلْسِقْتِي alsïk̡tï: اُلْ تَوارِنْ اَلْسِقْتِي *ol tavarïn alsïk̡ti* — ئۇ تاۋىرىنى ئالدۇرۇپ قويدى، يەنى مېلىنى تارتقۇزۇپ قويدى (اَلْسِقارْ – اَلْسِقْماقْ *alsïk̡ar – alsïk̡mak̡*).//127 شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

قَيْغَشِبْ يَتْسا اَنكْ يُزِينكا — *koyoqaxip yatsa anïŋ yüziŋə*

اَلْسقرْ اُوكنْ انكْ سُوزِينكا — *alsïkar əgin anïŋ səziŋə*

منْكْ كشي يُلْغي بُلُبْ اُوزِينكا — *mïŋ kixi yuluoqi bolup uzïŋa*

يَرْكالرْ اُذنْ انكْ كُوزينكا — *bərgələr əżin anïŋ kəziŋə*[1]

[قوچاقلىشىپ ياتسا (قاراپ) ئۇنىڭ يۈزىگە،

ئالدىرار ئەقلىنى ئۇنىڭ سۆزىگە، 323 I//

مىڭ كىشى پىدا بولۇپ (ئۇنىڭ) ئۇزلۇقىغا (گۈزەللىكىگە)

بەرگۈسىدۇر ئۆزىنى (جېنىنى) ئۇنىڭ كۆزىگە.]

ئۇنىڭ بىلەن قۇچاقلىشىپ، يۈزىگە قاراپ ياتقان كىشى ئۇنىڭ نازى ۋە سۆزلىرىدىن ئەقلىنى يوقىتىپ قويىدۇ، مىڭ جېنى بولسىمۇ، ئۇنىڭ گۈزەللىكىگە پىدا قىلىۋېتىدۇ.

اَنْدِقْتِي andïkti ئانت ئىچتى. اَرْ اَنْدِقْتِي *ər andïkti* — ئادەم ئانت ئىچتى (اَنْدقارْ - اَنْدِقْماقْ *andïkar - andïkmak*).

اَنْجِكْتِي inqikti ئەندىكتى. اَرْ اَنْجِكْتِي *ər inqikti* — ئادەم (سوغۇق سۇ قۇيۇلغانلىقتىن) ئەندىكتى، يەنى خۇدىنى يوقاتقاندەك بولدى، كىرىشتى ۋە تىترىدى (اَنْجِكارْ - اَنْجِكْماكْ *inqikər - inqikmək*).

اُسْتِكْتِي ostikti ئىستىكىنى بىلدۈردى. اُلْ بُو اِيشْقا اُسْتِكْتِي *ol bu ïxka ostikti* — ئۇ بۇ ئىشقا ئىستەك بىلدۈردى، يەنى مايىل بولدى (اُسْتكارْ — اُسْتكْماكْ *əstikər - əstikmək*). بۇنىڭ ئەسلى «اُوزْتكْتِي *əztikti*»دۇر.

اِرْبَلْدِي irpəldi تىلىندى، ھەرىلەندى. يِغاجْ اِرْبَلْدِي *yïoqaq irpəldi* — ياغاچ تىلىندى (اِرْبَلُرْ - اِرْبَلْماكْ *irpəlür - irpəlmək*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُنكاكَيْ اِرْبَلْدِي اِيشْ *əŋəkəy irpəldi ïx* ئۇڭغا تارتقان ئىش بۇزۇلدى.

---

[1] بۇ شېئىر ئەسلىدە «اَلْسقْتِي *alsïkti*» سۆزىگە مىسال بولۇشى كېرەك ئىدى. يازما نۇسخىدا «اَنْدقْتِي» سۆزىدىن كېيىن يېزىلىپ قالغان، بىز ئۆز ئورنىغا يۆتكەپ قويدۇق.

ارْتلْدي artildi ئارتىلدى. ارْ اتْ اُزا ارْتلْدي ər at üzə artildi — ئادەم ئات ئۈستىگە ئارتىلدى. بۇ ئادەم//گەۋدىسىنىڭ يېرىمى بىر تەرەپكە، يېرىمى ئىككىنچى تەرەپكە ئارتىلىپ تۇرغان ھالىتى. تغارْ اشْياكْ اُزا ارْتلْدي taqar əxyək üzə artildi — تاغار ئېشەك ئۈستىگە ئارتىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَرْتلُورْ – اَرْتلْماقْ artilur - artilmak).

324 I

اُرْتُلْدي ərtüldi قاپلاندى، يېپىلدى؛ تۇتۇلدى. ايشْ ارْ اُزا اُرْتلدي ix ər üzə ərtüldi — ئىش ئادەمگە تۇتۇق بولدى. كُوكْ اُرْتُلْدي kək ərüldi — كۆك (ھاۋا) تۇتۇلدى، يەنى ئاسمان بۇلۇتلاندى (اُرْتُلُورْ - اُرْتُلْماكْ ərtülür - ərtülmək). بۇ ئەسلىدە بىر نەرسىنىڭ باشقا بىر نەرسە ئاستىدا يوشۇرۇنۇپ قالغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان سۆز.

اُرْتلْدي ərtəldi ئۆرتەلدى، كۆيدۈرۈلدى. بُكْ اُرْتلْدي bük ərtəldi — بۇك (چاتقال) ئۆرتەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُرْتلُورْ – اُرْتلْماكْ ərtəlür - ərtəlmək).

ارْتلْدى irtəldi ئىزدەلدى، سۈرۈشتۈرۈلدى. ارْتلْدي نانْكْ irtəldi nəŋ — ئىزدەلگەن نەرسە (ارْتلُورْ – ارْتلْماكْ irtəlür - irtəlmək). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

كُنْكُلْم اِجنْ اُرْتَدي — kəŋlüm iqin ərtədi
325 I
يتميش يشغ قَرْتَدي// — bitmix baxïq[1] kartadi
كَجْمِشْ اذُك اِرْتَدي — kəqmix üzük irtədi
تُنْ كُنْ كجب اِرْتلُورْ — tün kün kəqip irtəlür

[كۆڭلۈم ئىچى (يۈرەك - باغرىم)نى ئۆرتىدى،
پۈتكەن يارىنى تاتىلىدى،
كەچكەن (ئۆتكەن) ئۇدۇك (ئىشق) نى ئىزدىدى (ئەسلىدى)،
كېچە - كۈندۈز ئىزدىنەر.]

---

[1] بۇ يەردىكى «bitmix baxïq» دېگەن سۆز يازما نۇسخىدا «يتميش يشغ» شەكلىدە يېزىلغان. بېسىم ئاتالاي ئەرەبچە تېكىستىنىڭ مەزمۇنىغا ئاساسەن، بۇ ئىككى سۆزنى «پۈتكەن يارا» مەنىسىدە «بتميش بشغ» بولغىنى توغرا دەپ ئىزاھ بەرگەن. بىز بۇ تۈزىتىشنى توغرا تاپتۇق.

بىر كىشىگە مەرسىيە بىلدۈرۈپ مۇنداق دېيىلىدۇ: ئۇنىڭ مۇسىبىتى ئىچىمنى كۆيدۈرۈۋەتتى، [128] // پۈتكەن يارامنى تاتىلاپ ئېچىۋەتتى، ئۆتكەن ئىشلارنى ئەسلەتتى، زامان ئۆتكەنسېرى كۆڭۈل ئۇنى ئىزدەيدۇ.

اُبْرُلْدِي əprüldi هۆپلىتىلدى، ئوتلىتىلدى، ئىچۈرۈلدى. مُـونْ اُبْرُلْدِي mün əprüldi — شورپا هۆپلىتىلدى. باشقىلاردىمۇ [326 I] // شۇنداق (اُبْرُلُرْ – اُبْرُلْمَاكْ əprülür - əprülmək).

اُسْتَلْدِي üstəldi ئۇستىلەندى، قوشۇلدى، كۆپەيدى. سُـوقْ اُسْتَلْدِي suv üstəldi — سۇ كۆپەيدى. ئۇستىگە قوشۇلۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اُسْتَلُرْ – اُسْتَلْمَاكْ üstəlür - üstəlmək).

اسْتَلْدِي istəldi ئىستەلدى. اسْتَلْدِي نَاْنْكْ istəldi nəŋ — ئىستەلگەن نەرسە (اسْتَلُرْ - اسْتَلْمَاكْ istəlür - istəlmək).

اَشْتَلْدِي əxtildi ئىشتىلدى، ئاڭلاندى. بُو سُـوزْ اَشْتَلْدِي bu səz əxtildi — بۇ سۆز ئىشتىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اشْتَلُرْ – اشْتَلْمَاكْ əxtilür - əxtilmək).

اغْتَلْدِي aoqtildi يىقىتىلدى. اَرْ اغْتَلْدِي ər aoqtildi — ئادەم يىقىتىلدى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «اَغْتَرِلْدِي aoqtarildi — ئاغدۇرۇلدى» دۇر (اَغْتِلُرْ – اَغْتِلْمَاقْ aoqtilur - aoqtilmak).

اَقْدَلْدِي əvdildi جۇغلاندى، يىغىلدى. اقْدَلْدِي نَاْنْكْ əvdildi nəŋ — جۇغلاندى نەرسە (اَقْدلُرَ – اَقْدلْمَاكْ əvdilür - əvdilmək).

اكْدلْدِي igdildi ئۆگىتىلدى، تەربىيىلەندى. اُغُـلْ اكْدلْدِي // [327 I] oqul igdildi — بالا ئۆگىتىلدى (اكْدلُرْ – اكْدلْمَاكْ igdilür - igdilmək).

اُتْرُلْدِي ətrüldi ئۇشكۇرتۇلدى، چېلىندى. سبِزْغُو اُتْرُلْدِي sibizoqu ətrüldi — سىبزغۇ (نەي) چېلىندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُتْرُلُرْ – اُتْرُلْمَاكْ ətrülür - ətrülmək).

اُتْرُلْدِي otruldi كېسىلدى، قىرقىلدى. سَجْ اُتْرُلْدِي saq otruldi — چاچ قىرقىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُتْرُلُرْ – اُتْرُلْمَاقْ otrulur - otrulmak).

اَذْرِلْدِي ażrildi ئايرىلدى. يُـولْ اَذْرِلْدِي yol ażrildi — يول ئايرىلدى. ئىككى ئاغىنىنىڭ بىر - بىرىدىن ئايرىلىشىغا، شۇنىڭدەك يوللارنىڭ ئايرىلىشىغىمۇ

شۇنداق دېيىلىدۇ (اَذْرِلُرْ – اَذْرِلْماقْ aźrïlur - aźrïlmak).

اَذْرُلْدِي ożrüldi ئاجرالدى، تاللاندى. اَذْرُلْدِي نَنْكْ ożrüldi nəŋ — ئاجرالغان نەرسە. بىر بۆلۈك كىشىلەرنىڭ بىر يانغا ئاجرىلىپ چىققىنىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

اَنِنْكْ اَرِنِي اَذْرُلْدِي anïŋ ərəni ożrüldi — ئۇنىڭ ئادەملىرى ئاجرىلىپ چىقتى (اُذْرُلُرْ – اُذْرُلْماكْ ożrülür - ożrülmək).

اِسْرِلْدِي ïsrïldï چىشلەندى. اَتْماكْ اِسْرِلْدِي atmək ïsrïldï [328 I] — نان چىشلەندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اِسْرِلُرْ – اِسْرِلْماقْ ïsrïlur - ïsrïlmak).

اشْرُلْدِي axruldï ئاشۇرۇلدى. يُوكْ اَرْتْتِنْ اشْرُلْدِي yük arttïn axruldï — يۈك داۋاندىن ئاشۇرۇلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اشْرُلُرْ – اشْرُلْماقْ axrulur – axrulmak).

اُغْرَلْدِي oqraldï نىيەت قىلدى، ئىنتىلدى؛ چاغلىدى، كۆزلىدى. اُلْ يَرْكا اُغْرَلْدِي ol yərgə oqraldï — ئۇ يەرگە ئىنتىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُغْرَلُرْ – اُغْرَلْماقْ oqralur - oqralmak).

اَغْرُلْدِي oqruldï: سَنْكُوكْ اَغْرُلْدِي soŋük oqruldï — سۆڭەك (ئۇگە — ئۇگىسىدىن) ئاجرالدى (اَغْرُلُرْ – اَغْرُلْماقْ oqrulur - oqrulmak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

بَلْجِقْ بَلِقْ يُغْرُلُورْ — balqïk balïk yuoqrulur

جِغايْ يَفُزْ يغْرُلُورْ — qïoqay yavuz yïoqrïlur [329 I]

اَرْنكَكْ لَرِي اَغْرُلُورْ — ərŋəkləri oqrulur

اَذْغَجْ بِلا اَفْرِشُورْ — ożoquq bilə əvrixür

[لاي - پاتقاقلار يۇغۇرۇلار،
يوقسۇل - يوپۇن دۇگدىيەر،
بارماقلىرى ئۇيۇشار،
كىچىككىنە چوغ بىلەن ھەپىلىشەر.] [129]

ياز بىلەن قىشنىڭ مۇنازىرىسىنى تەسۋىرلەپ مۇنداق دېيىلىدۇ: لاي - پاتقاقلار يۇغۇرۇلۇپ، ئۆيۈپ كېتىدۇ، يوقسۇل - يوپۇنلار دۇگدىيىپ، توگۇلۇپ

كېتىدۇ، ئۇلارنىڭ بارماقلىرى قورۇلۇپ، قوۋۇشماي قالىدۇ - دە، بىرەر پارچە چوغ بىلەن سۆيۈنۈپ كېتىدۇ.

اَقْرُلْدِي əvrüldi ئۆرۈلدى، ياندى، بۇرۇلدى. اِرْ اَقْرُلْدِي ər əvrüldi — ئادەم ئۆرۈلدى، ھەرقانداق كىشىنىڭ ئۆز يۆنىلىشىدىن بۇرۇلۇشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اَقْرُلُرْ - اَقْرُلْمَاكْ əvrülür - əvrülmək).

اَكْرُلْدِي əgrildi ئورالدى؛ ئېگىرىلدى. كَنْدْ اَكْرُلْدِي kənd əgrildi كەنت (شەھەر) ئورىۋېلىندى. يِبْ اَكْرُلْدِي yïp əgrildi — يىپ ئېگىرىلدى (اَكْرُلُرْ - اَكْرُلْمَاكْ əgrilür - əgrilmək).

اُكْرُلْدِي ügrildi تەۋرىتىلدى. بِيشِكْ اُكْرُلْدِي bəxik ügrildi — بۆشۈك تەۋرىتىلدى (اُكْرُلُرْ - اُكْرُلْمَاكْ ügrilür - ügrilmək). 330 I//

اَمْرُلْدِي amruldï توختىدى، تىندى. قَيْنَارْ اَشِجْ اَمْرُلْدِي kaynar əxiq amruldï — قايناۋاتقان قازان (سۇغۇق سۇ قۇيۇلۇش بىلەن) توختىدى. اَرْ تِينِي اَمْرُلْدِي ər tïnï amruldï — ئادەمنىڭ تىنىقى توختىدى، جېنى چىقتى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ جۇشقۇنلۇقتىن كېيىن تىنچىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اَمْرُلُرْ – اَمْرُلْمَاقْ amrulur - amrulmak).

اِرْغَلْدِي ïrɋaldï ئىرغىتىلدى، ئىرغاڭلىتىلدى. يِغَاجْ اِرْغَلْدِي yïɋaq ïrɋaldï — دەرەخ ئىرغىتىلدى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ ئىرغىتىلىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اِرْغَلُرْ - اِرْغَلْمَاقْ ïrɋalur - ïrɋalmak).

اَرْقَلْدِي arvaldï ئەرۋەشلەندى، ئەرۋەش ئوقۇلدى. اَرْقَشْ اَرْقَلْدِي arvax arvaldï — ئەپسۇن - ئەرۋەش ئوقۇلدى (اَرْقَلُرْ - اَرْقَلْمَاقْ arvalur - arvalmak).

اَلْقَلْدِي alk̡aldï ئالقىشلاندى. بَكْكَا اَلْقِشْ اَلْقَلْدِي bəgkə alk̡ïx alk̡aldï — بەگكە ئالقىش ئېيتىلدى، يەنى بەگ ئالقىشلاندى (اَلْقَلُرْ – اَلْقَلْمَاقْ alk̡alur - alk̡almak). 331 I//

اِرْكَلْدِي irkildi جۇغلاندى، يىغىلدى، توپلاندى. سُو تَلِمْ اِرْكَلْدِي sü təlim irkildi — ئەسكەر كۆپ توپلاندى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ جۇغلىنىشى ۋە توپلىنىشىغىمۇ

---

بۇ يەردىكى «اَرْقِشْ arkïx — كارۋان» سۆزى جۈملىنىڭ مەزمۇنىغا ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. بىز بۇ سۆزنى «اَرْقَلْدِي» دېگەن پېئىلنىڭ مەستەر شەكلى دەپ ھېسابلاپ، «اَرْقَشْ arvax» قىلىپ ئالدۇق.

شۇنداق دېيىلىدۇ (ارکلر - ارکلماك irkilür - irkilmək). باشقا نەرسە توپلانسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇ پېئىل بەزىدە ئۆتۈملۈك ۋە بەزىدە ئۆتۈمسىز بولۇپ كېلىدۇ.

ارکلدي ürküldi ئۈركۈدى ~ ھۈركۈدى، ئۈركۈپ كەتتى. ارکنج بلب ارکلدي ürkünq bolup ürküldi — ئۈركۈش بولۇپ ئۈركۈپ كەتتى (ارکلر ارکلماك ürkülür - ürkülmək).

الکلدی əlgəldi ئەلگەلدى ~ ئەگلەندى، تاسقالدى. اون الکلدي un əlgəldi — ئۇن ئەلگەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (الکلر - الکلماك əlgəlür - əlgəlmək).

ارتندي artïndi ئارتىندى، ئۈچىسىغا ئارتتى. ار ارجسن ارتندي ər arqisin artïndi — كىشى خۇرجۇنىنى (ئۇلاغقا) ئارتىۋالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (ارتنر- ارتنماق artïnur - artïnmak).

ارتندي ərtündi يېپىندى. اراغت يوزن ارتندي uraqut yüzin ərtündi — خوتۇن يۈزىنى يېپىۋالدى. باشقا نەرسىلەرنى/[332 I]/يېپىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (ارتنر - ارتنماك ərtünür - ərtünmək).

ارتندي ərtəndi ئۆرتەندى، كۆيدى. ارتندي نانك ortəndi naŋ — ئۆرتەنگەن نەرسە (ارتنر -/[130]/ارتنماك ərtənür - ərtənmək). كۈن پاتقاندىن كېيىن بۇلۇت قىزارسا، «بلت ارتندي bulït ortəndi» دېيىلىدۇ. تۈركلەر بۇنى ياخشىلىققا جورۇيدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تنلا بلت ارتنسا اڤلك اري كلدرمشجا بلور

تنكدا بلت ارتنسا اڤكا يغي كرمشجا بلور

*tünlə bulït ərtənsə əvlük urï kəldürmixqə bolur*

*taŋda bulït ərtənsə əvgə yaqï kirmixqə bolur*

تۈندە بۇلۇت ئۆرتەنسە، خوتۇن ئوغۇل تۇغقاندەك بولار،

تاڭدا بۇلۇت ئۆرتەنسە، ئۆيگە يېغى كىرگەندەك بولار.

---

بۇ جۈملىنىڭ ئەرەبچە ئىزاھىدا «ارتندی» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى «سفرت — ئاچتى» دەپ بېرىلگەن، كەينىدىنلا يەنە «... — ياپتى» دەپ بېرىلگەن. بىز بىر سۆزنىڭ ئىككى قارىمۇ قارشى مەنىدە كەلمەيدىغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، بۇ سۆزنىڭ ھەر ئىككى ئىزاھىنى «ياپتى» دېگەن مەنىدە بەردۇق. چۈنكى، بۇ سۆز بىر قىسىم تۈركىي تىللاردا ھازىرمۇ «يېپىندى» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.

333 I
كەچقۇرۇن بۇلۇت قىزارسا، خوتۇنى ئوغۇل تۇغقاندەك// بولىدۇ، تاڭدا بۇلۇت قىزارسا، ئۆيگە يېغا كىرگەندەك بولىدۇ. تۈركلەر كېيىنكىسىنى ياخشىلىققا جورۇمايدۇ.

اقْدنْدي əvdindi دۆۋىلەندى. اُلْ اوزنكا يَمِيشْ اقْدنْدي ol øziŋə yəmix əvdindi — ئۇ ئۆزىگە يېمىش دۆۋىلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اقْدنُرْ – اقْدنْماكْ əvdinür - əvdinmək).

اُتْرُنْدى utrundï ئۇتتۇر كەلدى. يۈزلەندى، قارشى چىقتى. اُلْ منكا اُتْرُنْدى ol maŋa utrundï — ئۇ ماڭا قارشى چىقتى. يِلْ يغاجْقا اُتْرُنْدي yəl yïoqaqka utrundï — يەل دەرەخكە سوقۇلدى (اُتْرُنُرْ – اُتْرُنْماقْ utrunur - utrunmak).

اسْرنْدي ïsrïndï: ارْ اسْرنْدي ər ïsrïndï — ئادەم خاپا بولدى، يەنى چېچىلدى. بۇ سۆز، ئەسلىدە، قازاندا قاينىتىلىۋاتقان گۆللۈك تۆگمتاپىنى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش كۆكتاتلارنىڭ ئۈستىگە پىشماي تۇرۇپلا سوغۇق سۇ قۇيسا، خېمىغا يانغانلىقىغا ئىپتىلىدۇ. كۆڭلى يۇمشاق كىشىنىڭ چېچىلىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اسْرنُرْ – اسْرنْماقْ ïsrïnur - ïsrïnmak).

اغْرنْدي aoqrïndï ئاغرىپ كەتتى، ئاغرىقىدىن قىينالدى. بالغْ اغْرنْدي balïoq aoqrïndï
334 I
ياربدار ئادەم ئاغرىقىدىن// ئازابلاندى. باشقا جەھەتلەردىن ئاغرىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اغْرنُرْ – اغْرنْماقْ aoqrïnur - aoqrïnmak).

اُكْرنْدي øgrəndi ئۆگەندى. اُلْ بلكْ اُكْرنْدي ol bilik øgrəndi — ئۇ بىلىم ئۆگەندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُكْرنُرْ – اُكْرنْماكْ øgrənür - øgrənmək). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| ارْدَمْ تلا اُكْرَنين بُلْما كُڤازْ | ərdəm tilə øgrənipən[1] bolma küvəz |
| ارْدَمْ سزنْ اُكْنْسا انكمكوذا انكار | ərdəmsizin øgünsə əŋməgüzə əŋər |

[پەزىلەت تىلە، ئۆگىنىش بىلەن مەغرۇرلانما،
(كىمكى) پەزىلەتسىز تۇرۇپ مەغرۇرلانسا، سىناقتا ھودۇقىدۇ.]

---

[1] «اُكْرَنين» سۆزى جۈملىنىڭ مەنىسىگە قارىغاندا «اُكْرَنبَنْ øgrənipən» بولۇشى كېرەك.

ئىلىم ـ ھېكمەت ئىستە، ئۆگىنىشتىن چېكىنمە، غادايما، بىرەر نەرسىنى ئۆگەنمەيلا ئۆزىنى بىلىمدان كۆرسىتىپ ماختىنىدىغان كىشى سىناقتا ھودۇقۇپ قالىدۇ. ارْ ازْلقْ اکْرَنْدی *ər uzluk̦ əgrəndi* —— ئادەم ھۈنەر ئۆگەندى.

اکْرنْدی əgrindi: اُراغت یب کَرِنْدی *uraoqut yïp əgrindi* —— خوتۇن ئۆزى ئۈچۈن يىپ ئېگىردى. يىپ ئېگىرىۋاتقاندەك//بولۇپ كۆرۈنۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَکْرنُرْ – اکْرنْماكْ *əgrinür - əgrinmək*).

335 I

اُخسنْدی ohsïndï ئۆكۈندى، پۇشايمان قىلدى. اُل قلْمشْ اینکا اُخسنْدی *ol kïlmïx ïxïŋa ohsïndï* —— ئۇ قىلغان ئىشىغا ئۆكۈندى (اُخْسنُرْ - اُخْسنْماقْ *ohsïnur - ohsïnmak*).

ارسنْدی ərsindi اَغل ارْسنْدی *oqul ərsindi* —— بالا ئەر بولۇپ قالدى، ئەر يەتتى (ارْسنُرْ – اَرْسنْماكْ *ərsinür - ərsinmək*).//

131

افْسنْدی əvsindi: اُل بو اوینی افسنْدی *ol bu əvni əvsindi* —— ئۇ بۇ ئۆينى ئۆز ئۆيى قىلىۋالدى، ھەتتا كىرىپ جايلىشىۋالدى (اَفْسنُرْ – اَفْسنْماكْ *əvsinür - əvsinmək*).

اجغندی ïqoqïndï قاچۇرۇۋەتتى، ئۇچۇرۇۋەتتى، چىقىرىۋەتتى. اُل قُشنی اَلْکدنْ اجْغنْدی *ol kuxnï əlkidin ïqoqïndï* ئۇ قۇشنى قولىدىن چىقىرىپ قويدى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يقاداقی یَلَغاغالی اَلْکداکی اجْغنُورْ

*yak̦adakï yaloqaoqalï əlkidəki ïqoqïnur*

ياقىسىدىكىنى يالايمەن دەپ، ئىلكىدىكىدىن ئايرىلىپتۇ.

ياقىسىغا يېپىشىپ قالغان ئاشنى يالايمەن دەپ، قولىدىكى ئاياق ـ تاۋاقلىرىدىن ئايرىلىپتۇ.

336 I

بۇ ماقال بىرەر نەرسىگە ئېنتىلگەن كىشىنى//قولىدا قالغىنىنى ساقلاش ئۈچۈن ئېھتىيات قىلىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ. ارْ اجْغنْدی *ər ïqoqïndï* —— ئادەم «يەل» چىقىرىۋەتتى، يەنى كىشى كۆپ يەردە تۇتالماي «يەل» چىقىرىۋېتىپ،

بۇنىڭدىن ئۇيالدى (اجْغُنُورْ — اجْغُنْماقْ iqƣïnur - iqƣïnmak).

ارْغَنْدى ïrƣandï ئىرغاڭلىدى. يغاچ ارغندي yïƣaq ïrƣandï — ياغاچ (دەرەخ) ئىرغاڭلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (ارْغُنُورْ — ارْغَنْماقْ ïrƣanur - ïrƣanmak).

اشْغَنْدى axƣïndï ئىشقىلاندى، سۈركەلدى، سوقۇلدى. تاش اشغندي tax axƣïndï — تاش ئىشقىلاندى. ھەرقانداق قاتتىق نەرسىنى ئىشقىلاشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اشْغُنُورْ — اشْغُنْماقْ axƣïnur - axƣïnmak).

اَلْقَنْدى alkïndï تۈگىدى. الْقَنْدى ناڭ alkïndï nəŋ — تۈگىگەن نەرسە. ار الْقَنْدي ər alkïndï — ئادەم تۈگىدى، ئۆلدى (الْقُنُورْ — الْقُنْماقْ alkïnur - alkïnmak).

اُتْكُنْدي otkündi دورىدى، تەقلىد قىلدى. اُلْ مڭا اُتْكُنْدي ol maŋa otkündi — ئۇ ماڭا تەقلىد قىلدى. بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

I 337

قَرْغا قازْقا // اُتْكُنْسا بُتِي سِنُور

karƣa kazka otkünsə putï sïnur

قاغا غازنى دورىسا، پۇتى سۇنار.

قاغا كۆچتە ۋە ئۇچۇشتا ئۆزىنى غازغا ئوخشاتسا، پۇتى سۇنىدۇ. بۇ ماقال كىشىنى ئۆز ھالىغا باقماي ئىش قىلىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

ارْكِنْدي irkindi يىغدى، توپلىدى. اُلْ اُزِنْكا نَنْكْ ارْكِنْدي ol oziŋə nəŋ irkindi — ئۇ ئۆزىگە نەرسە يىغدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (ارْكِنُورْ — ارْكِنْماكْ irkinür - irkinmək).

اِسْكَنْدي iskəndi ئىسكەندى، ئۇزدى. ات اُتْ اِسْكَنْدي at ot iskəndi — ئات ئوت ئىسكەپ يېدى، يەنى بىر - بىرلەپ ئۈزۈپ يېدى. قىل - يۇڭ ياكى پاكار ئوتلارنى ئۈزۈشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اسْكُنُرْ — اسْكَنْماكْ iskənür - iskənmək).

اَلْكَنْدي əlgəndi ئەلگىدى، تاسقىدى. ارْغُتْ اُونْ اَلْكَنْدي uraƣut un əlgəndi خوتۇن (ئۆزى ئۇچۇن) ئۇن ئەلگىدى، ئۇن تاسقىدى (اَلْكَنُرْ — اَلْكَنْماكْ əlgənür - əlgənmək).

امْكَنْدي əmgəndi ئەمگەندى، چارچىدى. اُلْ بُو اِيشْتا تَلِمْ امْكَنْدي ol bu ixta təlim əmgəndi — ئۇ بۇ ئىشتا كۆپ ئەمگەندى. بۇ سۆز مۇنداقمۇ

ئىشلىتىلىدۇ: خان قرشيقا امكندي *han karxika əmgəndi* — خان (ھاردۇق يېتىپ)//ساراي (ئوردا)غا چۈشتى. بەگلەرگە ۋە چوڭلارغا ناھايىتى سىپايىلىك بىلەن سۆزلىگەندە شۇنداق دېيىلىدۇ (امكنُر – امكنماكْ *əmgənür - əmgənmək*). ئوغۇزلار بۇنى بىلمەيدۇ. 132 338 I

اُبْلَنْدِي üpləndi تالاندى، يېغىغا ئۇچرىدى. انك تواري اُبلندي *anïŋ tavarï üpləndi* — ئۇنىڭ تاۋىرى تالاندى (اُبْلَنُرْ – اُبْلَنْماكْ *üplənür - üplənmək*).

اتْلَنْدِي atlandï ئاتلاندى، ئاتقا مىندى. ار اتلاندي *ər atlandï* — ئادەم ئاتلاندى. ال تاغقا اتلندي *ol taqka atlandï* ئۇ تاغقا چىقتى. ئوغۇزچە. ھەرقانداق نەرسىگە چىقىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اتلنُرْ – اتلنماقْ *atlanur - atlanmak*).

اتْلَنْدِي ətləndi ئەتلەندى، ئەت ئالدى. اغلْ اتلندي *oqul ətləndi* — ئوغۇل ئەتلەندى. ھەرقانداق ئورۇق نەرسىنىڭ سەمرىشىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اتلنُرْ – اتلنماكْ *ətlənür - ətlənmək*).

اتْلَنْدِي itlindi ئىتتىرىلدى. تاش اتلندي *tax itlindi* — تاش ئىتتىرىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اتلنورْ – اتلنماكْ *itlinür - itlinmək*). بالىنىڭ ئۆمىلەشكە باشلىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇ سۆز كىشى ئاچچىقلانغاندا ئېيتىلىدىغان «كۆزۈمدىن يوقال» دېگەن مەنىدىكى «منك يوزدن اتلن *məniŋ yüzdin itlin*»// دېگەن سۆزدىمۇ كەلگەن. 339 I

اجْلَنْدِي aqlïndï ئېچىلدى. قبغ اجلندي *kapuq aqlïndï* — قوۋۇق ئېچىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. باشقا بىر شېۋىدە «اجلدي *aqïldï*» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ (اجْلنُورْ – اجْلنْماقْ *aqlïnur - aqlïnmak*).

اُجْلَنْدِي üqləndi ئۈچلەندى، ئۈچ بولدى. اُجلندي نانك *üqləndi nəŋ* — ئۈچلەنگەن نەرسە، يەنى ئۈچ بولغان نەرسە. جۈملىدىن «ئىككى غاز ئۈچ بولدى» دېيىش ئورنىغىمۇ «اكي قاز اُجلندي *iki kaz üqləndi*» دېيىلىدۇ (اُجلنُرْ – اُجلنماكْ *üqlənür - üqlənmək*).

اجْلَنْدِي iqləndi دان تۈتتى، ئىچى تولدى. ترغ اجلندي *tarïq iqləndi* — ئاشلىق دان تۈتتى. يېيىلىدىغان نەرسىنىڭ ئوتتۇرىسى يېيىشكە بولىدىغان ھالەتكە كەلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اجْلنُرْ – اجْلنْماكْ *iqlənür - iqlənmək*).

اُجْلَنْدِي uqlandï ئۇچلاندى، ئۇچ چىقتى. اُجلندي نانك *uqlandï nəŋ* — ئۇچلانغان نەرسە (اُجْلَنُرْ – اُجْلَنْماقْ *uqlanur - uqlanmak*).

اذْلَنْدى əżləndi ئازلاندى، ئەتىۋارلاندى، ياخشىلاندى. اذْلَنْدى نانْكْ — əżləndi nəŋ

340 I ئەتىۋارلانغان نەرسە، تاشلاپ قويۇلماي، ئىشلىتىش ئۈچۈن ئېلىنغان نەرسە.// تېرىدىن جۇۋا، كىگىزدىن پايپاق قىلىنغاندەك (اَذْلَنُرْ — اَذْلَنْماكْ əżlənür - əżlənmək).

اُذْلَنْدى üżləndi كۆيلىدى. يِلْقى اُذْلَنْدى yilki üżləndi — يىلقا كۆيلىدى (اُذْلَنُرْ - اُذْلَنْماكْ üżlənür - üżlənmək).

ارْلَنْدِ ərləndi ئەرلەندى، ئەرلىك بولدى. اُراغُتْ ارْلَنْدِ uraqut ərləndi — خوتۇن ئەرلىك بولدى (ارْلَنُرْ - ارْلَنْماكْ ərlənür - ərlənmək).

اُرْلَنْدِ ørləndi ئۆرلىدى، پەيدا بولدى. بُتْ اُرْلَنْدى bulït ørləndi — بۇلۇت ئۆرلىدى (اُرْلَنُرْ - اُرْلَنْماكْ ørlənür - ørlənmək). ئەڭ چىرايلىقى «اُورْدِ» ørdi» دەپ سۆزلەشتۇر. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| ay kapup əvlənüp | اَىْ قَبُبْ اَقْلَنُبْ |
| ak bulït ørlənüp | اَقْ بُلِتْ اُرْلَنُبْ |
| bir bir üzə üglənip | بِرْبِرْ اُوزا اُكْلَنِبْ |
| 341 I saqïlïp suvï aŋraxur// | سَجِلِبْ سُقى اَنْكَرْشُورْ |

[ئاي قوپۇپ قوتانلىنىپ،
ئاق بۇلۇتلار ئۆرلىشىپ،
بىر - بىرىنىڭ ئۈستىگە دۆۋىلىنىپ،
133 سۈيى چېچىلىپ شارقىرار.]//

ئاي چىقىپ قوتانلىنىش بىلەن ئاق بۇلۇتلار كۆتۈرۈلۈپ، بىر - بىرىنىڭ ئۈستىگە مىنگىشىدۇ — دە، شارقىراپ سۈيىنى تۆكىدۇ.

ئاي قوتانلانغاننى تۈركلەر «يامغۇر ياغىدۇ» دېگەنگە جورۇيدۇ.

اُوزْلُنْدِ üzlündi ئۈزۈلدى. اُرُقْ اُوزْلُنْدِ uruk üzlündi — ئارغامچا ئۈزۈلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُزْلُنُرْ - اُزْلُنْماكْ üzlünür - üzlünmək).

اُزْلَنْدِ üzləndi يۇزلەندى، كۆپۈكلەندى. اشُجْ اُزْلَنْدِ axïq üzləndi — قازان كۆپۈكلەندى (اُزْلَنُرْ - اُزْلَنْماكْ üzlənür - üzlənmək).

اسلندی aslïndï ئېسىلدى. aslïndi nəŋ — ئېسىلغان نەرسە (اسْلنُرْ -
اسْلنْماقْ aslïnur - aslïnmak).

اڨْلندی əvləndi قوتانلىدى. ay əvləndi — ئاي قوتانلىدى.
ol bu əvni əvləndi ئۇ بۇ ئۆينى ئۆي قىلىۋالدى، يەنى ئۆز ئۆيى ھېسابلىدى
(اَڨْلَنُرْ - اَڨْلَنْماكْ əvlənür - əvlənmək). 342 I //

اكلندی ogləndi ئۆزىگە كەلدى، ئەقلىنى تاپتى. aruk ər oglandi —
ھارغان ئادەم ھاردۇق چىقاردى (oglənür - oglənmək). بىركىم
بالدۇر چۈشەنمەي، كېيىنرەك چۈشەنسىمۇ «oglandi» دېيىلىدۇ، ئەسلىي
«اُوكْلَنْدي oglandi»دۇر.

اكْلنْدی iglǝndi ئاغرىقى تۇتتى، تولغاق يېدى. uraqut iglǝndi —
خوتۇن تولغاق يېدى، ئۇنىڭ ئاغرىقى تۇتتى. بىر كىمنىڭ بىر ئاز ئاغرىشىغىمۇ
شۇنداق دېيىلىدۇ.

املْندی əmləndi ئەملەندى، داۋالاندى. ər əmləndi — ئادەم داۋالاندى، يەنى
ئۆزىگە داۋا تاپتى (امْلنُرْ - امْلنْماكْ əmlənür - əmlənmək).

## بۇ بابتىكى مۇزائەفلەر

اربتي urpattï ھۇرپەيتتى، پاخپايتتى. ər baxïn urpattï — ئادەم بېشىنى
پاخپايتتى، يەنى چېچىنى كۆپتۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (urpatur - urpatmak). 343 I //

اربتي irpətti تىلدۇردى. ol yïɣaq irpətti — ئۇ ياغاچ تىلدۇردى (
اربتماكْ irpətür - irpətmək).

ارتتي artattï بۇزدى، نابۇت قىلدى. ol artattï — ئۇ (نەرسىنى) نابۇت قىلدى
(ارْتَتُرْ - ارْتَتْماقْ artatur - artatmak).

---

بۇ سۆز باشقا ئورۇنلاردا «اَرْبِتْماكْ، اَرْپَماكْ» شەكلىدە يۇمشاق ئېلىنغان بولسىمۇ، بۇ جايدا «اَرْتَتْماقْ» دەپ كەلگەن. بىز ھەر ئىككى ۋارىيانتىنى ساقلىدۇق.

ارتتى irtətti ئىزدەتتى. اَل اَنى ارتتى *ol anï irtətti* — ئۇ ئۇنى ئىزدەتتى (ارْتتُرْ - ارْتتماكْ *irtətür - irtətmək*).

اُرْتتى ərtətti ئۆرتەتتى، كۆيدۈرگۈزدى. اَلْ بُكْ اُرْتتى *ol bük ərtətti* — ئۇ بۇك (چاتقال) ئۆرتەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُرْتتُرْ - اُرْتتْماكْ *ərtətür - ərtətmək*).

استتَمْ istəttim ئىستەتتىم. مَنْ اَنى استتَمْ [illegible] *mən anï istəttim* مەن ئۇنى ئىستەتتىم، يەنى مەن ئۇنىڭ كەينىدىن ئادەم ئەۋەتىپ ئىزدەتتىم (استتُرْ - استتماكْ [illegible]
344 I
//.(*istətür - istətmək*

اُقتتى oktatti ئوق ئاتقۇزدى. بَكْ اَنى اُقتتى *bəg anï oktatti* — بەگ ئۇنى ئوق ئاتقۇزدى (اُقْتُرْ - اُقْتتْماقْ *oktatur - oktatmak*).

اُلْختى olhutti ئولتۇرغۇزدى. اَلْ مَنى اُلْختى *ol məni olhutti* ئۇ مېنى ئولتۇرغۇزدى
134
(اُلْختُرْ - اُلْختْماقْ *olhutur - olhutmak*).// ئەسلىدە «غ - q» بىلەن «اُلْغتى *oloqutti*» بولغىنى توغرا. چۈنكى، پېئىل «ح h» بىلەن ئۆتۈملۈك بولماي، «غ q» بىلەن ئۆتۈملۈك بولىدۇ: شۇڭا، «اُدْغُرْدى *ożoqurdï* — ئويغاتتى» ۋە «تُدْغُرْدى *tożoqurdï* — تويغۇزدى» پېئىللىرىمۇ شۇنداق «غ - q» بىلەن ئۆتۈملۈك بولۇپ كەلگەن.

اُبْرتى upratti ئۇپراتتى. اَلْ تونن اُبْرتى *ol tonïn upratti* — ئۇ تونىنى ئۇپراتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُبْرَتُرْ - اُبْرَتْماقْ *upratur — upratmak*).

اُذْرتى üżrətti ئاۋۇتتى، كۆپەيتتى. اَلْ تَفارغ اُذْرتى *ol tavarïq üżrətti* — ئۇ تاۋارنى ئاۋۇتتى، يەنى مالنى كۆپەيتتى (اُذْرتُرْ - اُذْرتْماكْ *üżrətür — üżrətmək*).

اغْرتى aqrïttï ئاغرىتتى، رەنجىتتى. اَلْ اَنى اغْرتى *ol anï aqrïttï* — ئۇ ئۇنى ئاغرىتتى
345 I
(اَغْرتُرْ - اَغْرتْماقْ *aqrïtur - aqrïtmak*).//

اُغْرتى oqrattï ئەۋەتتى، يۆنەلدۈردى. اَلْ مَنى اِشقا اُغْرتى *ol məni ïxka oqrattï* — ئۇ مېنى ئىشقا يۆنەلدۈردى (اُغْرتُرْ - اُغْرتْماقْ *oqratur - oqratmak*).

اُكْرتى əgrətti ئۆگەتتى. اَلْ منكا بلك اُكْرتى *ol maŋa bilik əgrətti* — ئۇ ماڭا بىلىم ئۆگەتتى، يەنى ماڭا ئىلىم - ھېكمەت ئۆگەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُكْرتُرْ - اُكْرتْماكْ *əgrətür - əgrətmək*).

اُكْرتى ügritti تەۋرەتتۈردى. اَلْ انكارْ بشك اُكْرتى *ol aŋar bəxik ügritti* — ئۇ ئاڭا بۆشۈك تەۋرەتتۈردى (اُكْرتُورْ - اُكْرتْماكْ *ügritür - ügritmək*).

امْرِتّي əmritti قىچىقىنى كەلتۈردى. قِشْنَماقْ مِنِنْكْ يِنِيمْ امْرِتّي
*kaxïnmak məniŋ yanim əmritti* — قىچىشقاق ئەت يېنىمنىڭ قىچىقىنى
كەلتۈردى. بىر كىم بىر كىمنىڭ قولتۇقى ياكى بوينىنى ئوينىشىپ قاشلىسا،
پۈتۈن بەدىنىنىڭ غىدىقى كېلىپ، كۈلۈپ تاشلىغاندەك (امْرِتُرْ – امْرِتْماكْ
*əmritür - əmritmək*).

اتْسَتّي ətsətti ئەتسىرەتتى، گۆش يېگۈسىنى كەلتۈردى. اَلْ مِنِي اتْسَتّي *ol məni ətsətti* —
ئۇ مېنى ئەتسىرەتتى (اَتْسَتُرْ – اَتْسَتْماكْ *ətsətür - ətsətmək*).

اخْسَتّي ahsatti ئاقساتتى. اُلْ اَنِي اَخْسَتّي *ol anï ahsatti* — [346 I] // ئۇ ئۇنى ئاقساتتى (اخْسَتُرْ -
اَخْسَتْماقْ *ahsatur - ahsatmak*).

اشْسَتّي axsatti ئاشسىراتتى، ئاش يېگۈسىنى كەلتۈردى. اُلْ انِي اشْسَتّي
*ol anï axsatti* — ئۇ ئۇنى ئاشسىراتتى (اشْسَتُرْ – اشْسَتْماقْ
*axsatur - axsatmak*).

اَفْسَتّي əvsətti ئۆيسىرەتتى، ئۆيىنى سېغىندۇردى. اُغْلُمْ مَنِي اَفْسَتّي *oqlum məni əvsətti* —
ئوغلۇم مېنى ئۆيسىرەتتى (اَفْسَتُرْ – اَفْسَتْماكْ *əvsətür - əvsətmək*).

اخْشَتّي ohxatti ئوخشاتتى. اُلْ مِنِي اتاما اخْشَتّي *ol məni atama ohxatti* — ئۇ مېنى
ئاتامغا ئوخشاتتى (اُخْشَتُرْ – اُخْشَتْماقْ *ohxatur - ohxatmak*).

اُفْشَتّي uvxatti ئۇشاتتى ~ ئوشتۇدى. اُلْ اَتْماكْ اُفْشَتّي *ol ətmək uvxatti* — ئۇ نان
ئۇشاتتى (اُفْشَتُرْ – اُفْشَتْماقْ *uvxatur - uvxatmak*). توغرىسى مۇشۇ. بۇنى
«اُشَتّي *uxatti*»مۇ دەيدۇ.

الشَتّي əlxətti: اُلْ اَنِي لشَتّي *ol anï əlxətti* — ئۇ ئۇنى (ئېچىرقىتىپ) ئۆلەر ھالەتكە
يەتكۈزدى (الشَتُرْ – الشَتْماكْ[1] *əlxətür - əlxətmək*). // [347 I]

ارْغَتّي ïroqatti ئىرغاتتى. اُلْ يغاجْ ارْغَتّي *ol yïoqaq ïroqatti* — // [135] ئۇ ياغاچ ئىرغاتتى.
باشقىلاردىمۇ شۇنداق (ارْغَتُرْ – ارْغَتْماقْ *ïroqatur - ïroqatmak*). شېئىردا
مۇنداق كەلگەن:

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزگە ھەرىكە قويۇلمىغان، بۇ سۆز يازما نۇسخا 144- بەتتىكى «الشادي» سۆزى بىلەن بىر سۆز بولۇپ، ھەر ئىككىسى « *əl* » دېگەن يىلتىزدىن كەلگەن. شۇڭا، بىز بۇلارنى «*əlxətti*» ۋە «*əlxədi*» دەپ ئالدۇق.

يِكِتْ لَرِكْ اِشْلَتُو *yigitlərig ixlətü* [يىگىتلەرنى ئىشلىتىپ،

يِغاجْ يمِشْ اِرْغتُو *yïoqaq yəmix ïroqatu* مېۋىلىك دەرەخلەرنى ئىرغاتتۇرۇپ،

قُلانْ كَيِكْ اَقْلَتُو *kulan kəyik avlatu* قۇلان - كېيىك ئوۋلىتىپ،

بَذْرَمْ قِلِبْ اَقْنَلِمْ *bəżrəm kïlïp avnalïm* بايرام قىلىپ ئاۋۇنايلى.]

سەيلە - تاماشانى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: يىگىتلەرنى ئىشقا سېلىپ، مېۋىلىك دەرەخلەرنى ئىرغاتتۇرۇپ، ياۋايى ھايۋانلارنى ئوۋلىتىپ، بايرام قىلىپ كۆڭۈل ئاچايلى.// 348 I

اُلْغَتّى uloqatti ئۇلغايدى، چوڭايدى. اُغْلانْ اُلْغَــتّي *oqlan uloqatti* — بالا ئۇلغايدى، بالا چوڭ بولدى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «اُلْغــاذْتي *uloqażti* — ئۇلغايدى» بولۇپ، ھەرپ قوشۇلۇپ كەتكەن (اُلْغَتُرْ - اُلْغَتْماقْ *uloqatur - uloqatmak*).

اُرْكُتّى ürkütti ئۈركۈتتى ~ ھۈركۈتتى. اُلْ قُــوىْ اُرْكُتّـــى *ol koy ürkütti* — ئۇ قوي ئۈركۈتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُرْكُتُرْ - اُرْكُتْماكْ *ürkütür - ürkütmək*).

اَمْكَتّـــى əmgətti ئەمگەندۈردى، چارچاتتى. اُلْ انى امْكَتّـــي *ol ani əmgətti* — ئۇ ئۇنى ئەمگەندۈردى (اَمْكَتُرْ - اَمْكَتْماكْ *əmgətür - əmgətmək*).

اَلْكَتّـــى əlgətti ئەلگەتتى، تاسقاتتى. الْ اُنْ اَلْكَتّـــي *ol un əlgətti* — ئۇ ئۇن ئەلگەتتى (اَلْكَتُرْ - اَلْكتْماكْ *əlgətür - əlgətmək*).

اُبْلَتّي üplətti تالاتتى، بۇلىتىۋەتتى. اُلْ اَناكْ تَقارنْ اُبْلَتّي *ol anïŋ tavarïn üplətti* — ئۇ ئۇنىڭ تاۋىرىنى تالىتىۋەتتى (اُبْلَتُرْ - اُبْلَتْماكْ *üplətür - üplətəmək*).

اَتْلَتّى ətlətti ئەت قىلدۇردى. اُلْ قُوىْ اَتْلَتّي *ol koy ətlətti* — ئۇ قوينى (سويدۇرۇپ) گۆش قىلدۇردى (اَتْلَتُرْ - اَتْلَتْماكْ *ətlətür - ətlətmək*).// 349 I

اُكْلُتّى üklütti كۆپەيتتى. اُلْ نانْكْنى اُكْلُتّى *ol nəŋni üklütti* — ئۇ بىر نېمىنى كۆپەيتتى (اُكْلُتُرْ - اُكْلُتْماكْ *üklütür - üklütmək*).

اذْلَتّى əżlətti ئىزىغا سالدۇردى، تۈزەتتى. اُلْ تَــوارنْ اذْلَتّـــى *ol tawarïn əżlətti* — ئۇ تاۋىرىنى تۈزەتتى، يەنى ئارىلىشىپ كەتكەن ياكى چېچىلغان ماللىرىنى تەرتىپكە سالدۇردى (اذْلَتُرْ - اذْلَتْماكْ *əżlətür - əżlətmək*).

اُذْلَتّـــى użlatti كەينىگە سالدى، ئەگەشتۈردى، سوڭداشتۇردى. اُلْ اُغْلــنْ اُذْلَتّــــى

ol oqlïn užlatti · ئۇ ئوغلىنى ماڭا ئەگەشتۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق
(اذلتر – اذلتماق užlatur - užlatmak).

اشلتى ixlətti ئىشلەتتى، ئىشقا سالدى. ال نكر اينى شنتى ol aŋar ix ixlətti — ئۇ ئاڭا ئىش ئىشلەتتى (اشلتر – اشلتماك ixlətür - ixlətmək).

اشلتى axlatti قاداتتى. [illegible] ol ayak axlatti — ئۇ ئاياق - تاۋاقلىرىنى قاداتتى (اشلتر – اشلتماق axlatur - axlatmak).

350 I

اغلتى aqlatti يىراقلاشتۇردى. ال كشينى اغلتى ol kixini aqlatti // — ئۇ كىشىلەرنى يىراقلاشتۇردى، ئىستىگىنىگە ئېرىشىش ئۈچۈن ئادەملەرنى ئۆزىدىن يىراقلاشتۇردى (اغلتر – اغلتماق aqlatur - aqlatmak).

اغلتى uqlïtti ئاۋۇتتى، جىقلاتتى. ال توارن اغلتى ol tawarïn uqlïtti — ئۇ تاۋىرىنى ئاۋۇتتى (اغلتر – اغلتماق uqlïtur - uqlïtmak).

اقلتى avlatti ئوۋلاتتى. [illegible] ol maŋa ivik avlatti — ئۇ ماڭا تاغ ئۆچكىسى ئوۋلاتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق ([illegible] avlatur - avlatmak).

136

اكلتى iglətti چىگداتتى. [illegible] ol aŋar yər iglətti — ئۇ ئاڭا يەر چىگداتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اكلتر – اكلتماك iglətür - iglətmək).

اكلتى iglətti ئاغرىتتى، كېسەل قىلدى. [illegible] bu yər anï iglətti — بۇ يەر ئۇنى ئاغرىتىپ قويدى (اكلتر – اكلتماك iglətür - iglətmək).

املتم əmləttim ئەملەتتىم، داۋالاتتىم. [illegible] mən anï əmləttim — مەن ئۇنى ئەملەتتىم ([illegible] əmlətür - əmlətmək). //

351 I

املتم imləttim ئىملەتتىم، ئىشارەتلەتتىم. [illegible] mən anï imləttim — مەن ئۇنى ئىملەتتىم، يەنى قول ياكى كۆز قىسىش بىلەن ئىشارەت قىلدۇردۇم (املترمن – املتماك imlətürmən - imlətmək).

اذنتى ažnatti ئاينىدى، ئۆزگەرتتى. [illegible] ər ažnatti — ئادەم ئاينىدى، يەنى بالدۇرقى ھالىنى ئۆزگەرتتى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ بىر ھالدىن باشقا ھالغا كۆچۈشىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اذنتر – اذنتماق ažnatur - ažnatmak).

ارنتم ornattïm ئورناتتىم. [illegible] mən naŋ ornattïm — مەن بىر نېمە ئورناتتىم (ارنترمن – ارنتماق ornaturmən - ornatmak).

اسْنَتِّي əsnətti شامال چىقاردى: ئەسنەتتى. تَنْكْرِي سِنْ اسْنَتِّي *təŋri əsin əsnətti* — تەڭرى شامال چىقاردى. يَاكْ انِي اسْنَتِّي *yək ani əsnətti* — شەيتان ئۇنى ئەسنەتتى (اسْنَتُرْ – اسْنَتْماكْ *əsnətür - əsnətmək*).

اُسْنَتِّمْ usnattim ئوخشاتتىم. مَنْ انْكَارْ اُسْنَتِّمْ *man aŋar usnattim* — مەن ئاڭا ئوخشاتتىم، يەنى مەن ئۇنىڭغا ئوخشايدۇ دەپ چاغلىدىم (اُسْنَتُرْ – اُسْنَتْماقْ *usnatur - usnatmak*). 352 I//

اغْنَتِّي aoqnatti ئاغناتتى ~ ئېغىناتتى؛ قورۇدى. اُلْ اَتِنْ تُبْرَاقْقَا اغْنَتِّي *ol atïn toprakka aoqnatti* — ئۇ ئېتىنى تۇپراققا ئېغىناتتى. يَغَاقْ انِنْكْ تِلِينْ اغْنَتِّي *yaoqak aniŋ tilin aoqnatti* — ياڭاق ئۇنىڭ تىلىنى قورۇدى، ھەتتا كالۋالاشتۇردى (اَغْنَتُرْ – اَغْنَتْماقْ *aoqnatur - aoqnatmak*).

اُلْنَتِّي ulnatti ئوڭلاتتى. اُلْ اُقِينْ اُلْنَتِّي *ol okin ulnatti* — ئۇ ئوقىنى ئوڭلاتتى، يەنى ئوقىنىڭ ئاستىنى ئۈستىگە قىلىپ ئوڭلاتتى (اُلْنَتُرْ – اُلْنَتْماقْ *ulnatur - ulnatmak*).




اُوتُرْدِي ötürdi ئۆيدۈردى، ئەسلەتتى، ئويلاتتى. اُلْ مَنْكَا سُوزْ اُوتُرْدِي *ol maŋa söz ötürdi* — ئۇ ماڭا سۆز ئەسلەتتى، سۆز ياكى باشقا نەرسىلەرنى ئېسىمگە سالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُوتُرُرْ – اُوتُرْمَاكْ *ötürür - ötürmək*).

اِتْرْدِي əttürdi ئەتتۇردى، ئەشتۇردى. اُلْ انْكَارْ بَلِكْ اِتْرْدِي *ol aŋar bəlik əttürdi* — ئۇ ئاڭا پىلىك ئەشتۇردى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ ھىمىرىلىشى، ئېشىلىشىگىمۇ شۇنداق 353 I// دېيىلىدۇ (اِتْرُرْ – اِتْرْمَاكْ *əttürür - əttürmək*).

اجْرْدِي aqurdi ئاچۇردى، ئېچىرقاتتى. اُلْ انِي اجْرْدِي *ol ani aqürdi* — ئۇ ئۇنى ئاچۇردى، ئېچىرقاتتى (اَجُرُرْ – اَجُرْمَاقْ *aqurur - aqurmak*).

اُيْشْدِي oyuxdi ئويۇشتى. اُلَارْ اِكِّي قَاغُنْ اُيْشْدِي *olar ikki kaoqun oyuxdi* — ئۇلار

ئىككىسى قوغۇن ئويۇشتى، يەنى قوغۇنغا چاقماق ئۇرۇشۇپ باقتى.

ياردەملىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اُيُشُرْ - اُيُشْماقْ oyuxur - oyuxmak)[137]//.

اُيُشْدِي uyuxdï: اُلْ اَنْكَرْ قابْقا اُونْ اُيُشْدِي *ol aŋar kapka un uyuxdï* — ئۇ ئۇنىڭغا قاپقا ئۇن بېسىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُيُشُرْ – اُيُشْماقْ *uyuxur - uyuxmak*).

اُيُكْتِي üyükti كۆمۈلدى، پاتتى: تېشىرقىدى، اَنِنْكْ اَداقِي قُمْدا اُيُكْتِي *anïŋ ażakï kumda üyükti* — ئۇنىڭ ئايىغى قۇمغا پاتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اَنِنْكْ اَداقِي اُيُكْتِي *anïŋ ażakï üyükti* — ئۇنىڭ ئايىغى تېشىرقىدى (اُيُكارْ – اُيُكْماكْ *üyükər - üyükmək*).

اَيِلْدِي ayïldï ئېيتىلدى. اَنْكَرْ سُوزْ اَيِلْدِي *aŋar söz ayïldï* — [354 I]// ئاڭا سۆز ئېيتىلدى (اَيِلُرْ – اَيِلْماقْ *ayïlur - ayïlmak*).

اُيُلْدِي oyuldï ئويۇلدى، ئوپۇرۇلدى. يِيرْ اُيُلْدِي *yər oyuldï* — يەر ئويۇلدى. كُتُو اُيُلْدِي *kotü oyuldï* — ئۆگزە يامغۇردىن ئويۇلدى (اُيُلُرْ – اُيُلْماقْ *oyulur - oyulmak*).

اُيُلْدِي uyuldï چىڭدالدى، بېسىلدى. اُيُلْدِي نَنْكْ *uyuldï nəŋ* (ئۇن تاغارغا چىڭداپ بېسىلغاندەك) بېسىلغان نەرسە (اُيُلُورْ – اُيُلْماقْ *uyulur - uyulmak*).

اُيَلْدِي uyaldï ئۇيالدى. اُلْ مَنْدِنْ اُيَلْدِي *ol məndin uyaldï* — ئۇ مەندىن ئۇيالدى، يەنى بىر ئىشنى قىلىشتىن تارتىندى (اُيَلُرْ – اُيَلْماقْ *uyalur - uyalmak*).

اِيِنْدِي ïyïndi ئېيىندى، كۆچەندى، ئىنجىقلىدى. اَرْ اِيِنْدِي *ər ïyïndi* — ئادەم ئىنجىقلىدى، تەرەت قىلىش ئۈچۈن ئۆزىنى زورلىدى (اِيِنُرْ – اِيِنْماقْ *ïyïnur - ïyïnmak*).




اَيْتُرْدِي ayturdï ئېيتقۇزدى ~ ئېيتتۇردى. اُلْ مَنْكَا سُوزْ اَيْتُرْدِي *ol maŋa söz ayturdï* — ئۇ ماڭا سۆز ئېيتتۇردى[355 I]//، يەنى ئۇ مېنى سۆزلەتكۈزدى (اَيْتُرُرْ – اَيْتُرْماقْ *ayturur - ayturmak*).

اُيْتُرْدِي oyturdï ئويدۇردى ~ ئويغۇزدى. اُلْ مَنْكَا قاغُونْ اُيْتُرْدِي

ئۇ ماڭا قوغۇن ئويدۇردى، يەنى چاقماق ئۇردۇردى. — ol maŋa ḳaoqun oyturdi
باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُيْتُرُرْ – اُيْتُرْماقْ oyturur - oyturmak).

اُيْتُرْدِي uyturdi باستۇردى، چىڭداتتى. اُلْ اُونْ اُيْتُرْدِي ol un uyturdi — ئۇ ئۇن چىڭداتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُيْتُرُرْ – اُيْتُرْماقْ uyturur - uyturmak).

اُيغُرْدِى oyoqurdi ئويغاتتى. اُلْ مَنِى اُيغُرْدِى ol məni oyoqurdi — ئۇ مېنى ئويغاتتى.
«ذ – غ» بىلەن «اُذْغُرْدِى ożoqurdi» دەپمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ (اُيْغُرُرْ – اُيغُرماقْ oyoqurur - oyoqurmak).

ايْرِشْدِي ayrïxdi ئايرىلىشتى. اُلارْ اِكّي ايْرِشْدِى olar ikki ayrïxdi — ئۇلار ئىككىسى ئايرىلىشتى (ايْرِشُورْ – ايْرِشْماقْ ayrïxur - ayrïxmak). «ذ – غ» بىلەنمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

ايْتِلْدِي aytïldi ئېيتىلدى، سورالدى. سُوزْ ايْتِلْدِي soz aytïldi — سۆز (ۋە باشقىلار) سورالدى (اَيْتِلُرْ – اَيْتِلْماقْ aytïlur - aytïlmak). 356 I//

ايْتِنْدِي aytïndi سوراندى. اُلْ سُوزْ ايْتِنْدِي ol soz aytïndi — ئۇ سۆز قىلىپ قويۇشنى سوراندى (اَيْتِنُرْ – اَيْتِنْماقْ aytïnur - aytïnmak).

ايْمَنْدِي əymәndi ئەيمەندى. اُلْ مَنْدِنْ بُو ايشْتا ايْمَنْدِى ol məndin bu ïxta əymәndi — ئۇ مەندىن بۇ ئىشتا ئەيمەندى (ايْمَنُرْ – ايْمَنْماكْ əymənür - əymənmək).[138]

ايرِلْدِي ərildi يېرىلدى، چاك كەتتى. تامْ ايرِلْدِي tam ərildi — تام (ۋە باشقىلار) يېرىلدى (ايرِلُرْ – ايرِلْماكْ ərilür - ərilmək). شۇنىڭدەك تولۇن ئاي بارا - بارا كېمىيىپ بارسىمۇ «اَيْ ايرِلْدِي ay ərildi» دېيىلىدۇ.

ايسِلْدِي əsildi ئازايدى، كېمەيدى. نَاڭْ ايسِلْدِى naŋ əsildi — ئازايغان نەرسە (ايسِلُرْ – ايسِلْماكْ əsilür - əsilmək).

ايڤِلْدِي əvildi ئۆيۈلدى، ئالدىراپ كېتىلدى. ايشْقا ايڤِلْدِى ïxḳa əvildi — ئىشقا ئۆيۈلدى (ايڤِلُرْ – ايڤِلْماكْ əvilür - əvilmək). 357 I//

## بۇ بابتىكى مۇزائەفلەر

ئاينتى oynattï ئويناتتى. *ol anï oynattï* — ئۇ ئۇنى ئويناتتى (*oynatur - oynatmak*).

## بۇنىڭ باشقا بىر تۈرى

ايادي ayadï ئايىدى. اَلْ تُونِنْ ايــادي *ol tonïn ayadï* — ئۇ تونىنى ئايىدى. باشقىلاردا مۇنداق كېلىدۇ: *han aŋar ayaq ayadï* — خان ئاڭا لەقەم بەردى (ايارْ – اياماقْ *ayar - ayamak*).

## تۆت ھەرپلىكلەردىن ئۈچ ھەرپلىك بولغانلار

اربادى irpədi ھەرىلىدى. *ol yïɣaq irpədi* — ئۇ ياغاچ ھەرىلىدى. باشقا جايدا مۇنداق كېلىدۇ: اَلّ ايشــغ اربــادي *ol ïxïq irpədi* — ئۇ ئىشنى (تۈزىتىمەن دەپ) بۇزدى (اربارْ – اربماكْ *irpər - irpəmək*).

358 I

ارتادى artadï ئادىدى، بۇزۇلدى. *artadï naŋ* ئادىغان نەرسە (ارْتاماقْ *artar - artamak*).

ارْتادى ørtədi ئۆرتىدى، كۆيدۈردى، ياندۇردى. *ol otuŋ ørtədi* — ئۇ ئوتۇن كۆيدۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُرْتارْ – اُرْتاماكْ *ørtər - ørtəmək*).

ارتادى irtədi ئىزدىدى. *ər ïxïq irtədi* ئادەم ئىشنى ئىزدىدى. يەنى ئىشنىڭ كەينىگە چۈشتى (ارْتارْ – ارْتاماكْ *irtər - irtəmək*).

استادى istədi ئىستىدى. بۇ سۆز *irtədi* گە ئوخشاش (*istər - istəmək*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

يغْلَبْ اُذُو اَرْتَدِمْ — *yïɋlap użu artadïm* — [كەينىدىن يىغلاپ ئادىدىم،

359 I

بغْرِمْ بَشِنْ قَرْتَدِمْ — *baɋrïm baxïn ķartadïm*// — باغرىم يارىسىنى تاتىلىدىم،

قَجْمِشْ قُتُغْ اِرْتَدِمْ — *ķaqmïx ķutuɋ irtədim* — قاچقان بەختنى ئىزدىدىم،

يغْمُرْ كُنِي قَنْ سقر — *yaɋmur küni ķan saqar* — (كۆزۈم) يامغۇردەك قان چاچار.]

سۆيگىنىمنىڭ كەينىدىن يىغلاپ ئادا بولدۇم، پۈتۈپ بولغان باغرىم يارىسىنى يېڭىباشتىن تاتىلاپ ئېچىۋەتتىم، قاچقان بەختنى ئىزدىدىم، كۆزۈمدىن يامغۇردەك قانلىق ياش قۇيۇلدى.

اُنْدادِى ündədi ئۈندىدى، قىچقاردى. اُلْ مَنِي اُنْدادِى *ol məni ündədi* — ئۇ مېنى ئۈندىدى (اُنْدارْ - اُنْداماكْ *ündər - ündəmək*).

اَڤْدِيدِى əvdidi دۆۋىلىدى، يىغدى، تەردى. اُلْ يِنْجُو اَڤْدِيدِى *ol yinqü əvdidi* — ئۇ ئۈنچە يىغدى. باشقا نەرسە ۋە يېمىش توپلاشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اَڤْدِيرْ - اَڤْدِيماكْ *əvdir - əvdimək*).

اَلْدادِى aldadï ئالدىدى. اُلْ يَغِيسِنِي اَلْدادِى *ol yaɋïnï aldadï* — ئۇ دۈشمەننى ئالدىدى (اَلْدارْ - اَلْداماقْ *aldar - aldamaķ*).

360 I 139

اُلْدِيدِي uldïdï ئۆلدىدى. اَتْ اُلْدِيدِي *at uldïdï* — ئات//ئۆلدىدى، يەنى تاقىسىز مېڭىۋېرىپ ئۆلداپ كەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُلْدِيرْ - اُلْدِيماقْ *uldïr - uldïmaķ*).

اُبْرادِي upradï ئۇپرىدى، كونىرىدى. تُونْ اُبْرادِي *ton upradï* — تون ئۇپرىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُبْرارْ - اُبْراماقْ *uprar - upramaķ*).

اُذْرادِى üżrədi ئاۋۇدى، كۆپەيدى. اُذْرادِى نَنْكْ *üżrədi nəŋ* ئاۋۇغان نەرسە (اُذْرارْ - اُذْراماكْ *üżrər - üżrəmək*).

اَغْرُودِي aɋrudï ئىغىرلىدى، ئىغىرلاشتى. اَغْرُودِي نَنْكْ *aɋrudï nəŋ* ئىغىرلاشقان نەرسە. اِكْلِكْ اَغْرُودِي *iglik aɋrudï* — كېسەل ئىغىرلاشتى (اَغْرُورْ - اَغْرُوماقْ *aɋrur - aɋrumaķ*).

اَغْرِيدِى aɋrïdï ئاغرىدى. اَنِنْكْ بَشِي اَغْرِيدِي *anïŋ baxï aɋrïdï* ئۇنىڭ بېشى

ئاغرىدى. باشقا ھەرقانداق يەرنىڭ ياكى يارىنىڭ ئاغرىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اَغْرِيْر – اَغْرِيماقْ *aqrïr - aqrïmak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

بيرْ تُيِنْ بَشي اغْرِيسا قَمُغْ تُيِنْ بَشي اَغْرِيماسْ

*bir toyïn baxï aqrïsa kamuq toyïn baxï aqrïmas*

361 I

بىر دەرۋىشنىڭ بېشى ئاغرىسا، ھەممە//دەرۋىشنىڭ بېشى ئاغرىماس.

بۇ ماقال دوستلىرى بىر نەرسىنى ئىستەۋاتقان، قوبۇل قىلغان ۋە يەۋاتقان يەردە، باشقا بىر كىمنىڭ شۇنى ئىستىمىگەنلىكىنى ئاڭلىتىش ئۈچۈن ئېيتىلىدۇ.

اُغْرادي oqradï يۆنەلدى، نىيەت قىلدى، تۇتۇندى، شۇغۇللاندى. بِكْ انكَرْ اُغْرادي *bəg aŋar oqradï* — بەگ ئاڭا يۆنەلدى (اُغْرارْ – اُغْراماقْ *oqrar - oqramak*). ھەرقانداق بىر ئىشقا تۇتۇنۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

قُلْسا قَلي اُغْرَيِنْ بَرْكِلْ تَقي اَزُقْلُقْ
قَرْغيشْ قلُرْ اُمالارْ يُنْجغْ كُرُبْ قُنقْلُقْ

*kolsa kalï oqrapan*[1] *bərgil takï azukluk*
*karqïx kïlur umalar yunqïq kɵrüp konukluk*

[(بىر كىم) ساڭا ھاجىتى چۈشۈپ كەلسە، (ئۇنىڭغا) ئوزۇقلۇق بەر، مېھمان قىلىشنى ئېغىر كۆرسەڭ، ئۇلار قارغايدۇ.]

362 I

مېھمان ساڭا سورۇنۇپ كەلسە، يېمەكلىك تىلىسە، ئۇنىڭغا//بەرگىن؛ ئوبدان مېھماندوستلۇق قىلىنمىسا، مېھمانلار قارغايدۇ.

اُقْرادي okradï ئوقرۇقلىدى. اتْ اُقْرادي *at okradï* — ئات ئوقرۇقلىدى، يەنى بوغۇز ئۈچۈن ئوقرۇقلىدى (اُقْرارْ – اُقْراماقْ *okrar - okramak*).

---

[1] بۇ سۆزنىڭ «اَغْرَبَنْ *oqrapan*» بولۇشى كېرەكلىكى توغرىسىدا بېسىم ئاتالاي مۇۋاپىق ئىزاھ بەرگەن. بىز بۇ پىكىرنى توغرا تېپىپ، «*oqrapan*» دەپ ئالدۇق.

اُكْرِيدِي ügridi مەدىرلاتتى، تەۋرەتتى. اُرَاغُتْ بَشِكْ اُكْرِيدِي *uraqut bəxik ügridi* — خوتۇن بۆشۈك تەۋرەتتى. بىر كىمگە ھىيلە - مىكىر بىلەن خۇشامەت قىلىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اُلْ انِي اُكْرِيدِي *ol ani ügridi* — ئۇ ئۇنى كىچىك بالىدەك تەۋرەتتى (اُكْرِيرْ – اُكْرِيمَاكْ *ügrir - ügrimək*).

امْرِيدِي əmridi قىچىقلىدى. اُلْ مَنِنْكْ يَنِمْ امْرِيدِي *ol məniŋ yənim əmridi* — ئۇ مېنىڭ ئەت يېنىمنى قىچىقلىدى (امْرِيرْ - امْرِيمَاكْ *əmrir - əmrimək*).

اقْرَادِي əvrədi قايسىدى، تەرگىدى، يامانلىدى. اُلْ سُوزْنِي انْكَارْ اقْرَادِي *ol səzni aŋar əvrədi* — ئۇ سۆزنى ئاڭا تەرگەپ بەردى (اَقْرَارْ – اَقْرَامَاكْ *əvrər - əvrəmək*).

اُبْسادِمْ əpsədim ئۆپكۆم كەلدى، سۆيگۈم كەلدى. مِنْ انِي// اُبْسادِمْ 363, I *mən ani əpsədim* — مېنىڭ ئۇنى سۆيگۈم كەلدى (اُبْسارْمِنْ اُبْسامَاكْ *əpsərmən - əpsəmək*)// 140.

اتْسَادِي ətsədi ئەتسىرىدى. ارْ اتْسَادِي *ər ətsədi* — ئادەم ئەتسىرىدى، يەنى گۆش يېگۈسى كەلدى (اتْسارْ - اتْسامَاكْ *ətsər - ətsəmək*).

اتْسَادِي atsadi ئاتقۇسى كەلدى. اُلْ اُقْ اتْسَادِي *ol ok atsadi* — ئۇنىڭ ئوق ئاتقۇسى كەلدى (اَتْسارْ – اَتْسامَاقْ *atsar - atsamak*).

اُتْسادِي ətsədi ئۆتكۈسى كەلدى. اُلْ اُتِنْ اُتْسادِي *ol ətti n ətsədi* — ئۇنىڭ تۆشۈكتىن ئۆتكۈسى كەلدى (اُتْسارْ اُتْسامَاكْ *ətsər - ətsəmək*). ھەرقانداق نەرسىدىن ئۆتكۈسى كېلىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

اِتْسادِي itsədi ئىتتەرگۈسى كەلدى. اُلْ تَاشِغْ اِتْسادِي *ol taxïq itsədi* — ئۇنىڭ تاشنى ئىتتەرگۈسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اِتْسارْ اِتْساماكْ *itsər - itsəmək*).

اَجْسادِي aqsadï ئاچقۇسى كەلدى. اَرْ قَبُغْ اَجْسادِي *ər kapuq aqsadï* — ئادەمنىڭ قوۋۇق ئاچقۇسى كەلدى. ھەر قانداق نەرسىنى ئېچىشنى خالاشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ// 364, I (اَجْسارْ – اَجْساماقْ *aqsar - aqsamak*).

اِجْسادِي iqsədi ئىچكۈسى كەلدى. اُلْ سُوقْ اِجْسادِي *ol suv iqsədi* — ئۇنىڭ سۇ ئىچكۈسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اِجْسارْ - اِجْساماكْ *iqsər - iqsəmək*).

اَخْسادِي ahsadï ئاقسىدى. اَتْ اَخْسادِي *at ahsadï* — ئات ئاقسىدى (اَخْسارْ

اخْساماقْ ahsar - ahsamak). باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

اذْسادى ïżsadï ئەۋەتكۈسى كەلدى. اُلْ قُلىنْ منكا اذْسادى ol kulïn maŋa ïżsadï — ئۇنىڭ قولىنى ماڭا ئەۋەتكۈسى كەلدى (اذْسارْ – اذْساماقْ ïżsar - ïżsamak).

اُرسادى ursadï ئۇرغۇسى كەلدى. اُلْ انى اُرْسادى ol anï ursadï — ئۇنىڭ ئۇنى ئۇرغۇسى كەلدى (اُرْسارْ – اُرْساماقْ ursar - ursamak).

اُزسادى üzsədi ئۈزگۈسى كەلدى. اُلْ يشغ اُزْسادى ol yïxïq üzsədi — ئۇنىڭ تانىنى ئۈزگۈسى كەلدى (اُزْسارْ – اُزْساماكْ üzsər - üzsəmək).

اشسادى axsadï ئاشقۇسى كەلدى. اُلْ ارْتْ اشْسادى ol art axsadï — ئۇنىڭ داۋان
365 I
ئاشقۇسى كەلدى. «بىر نەرسە// يېگۈسى كەلدى» دېيىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اشْسارْ – اشْساماقْ axsar - axsamak).

اغسادى aoqsadï چىققۇسى كەلدى. اُلْ تاغقا اغْسادى ol taqka aoqsadï — ئۇنىڭ تاغقا چىققۇسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اغْسارْ – اغْساماقْ aoqsar - aoqsamak).

اڤسادى əvsədi ئۆيسىرىدى، ئۆيىنى كۆرگۈسى كەلدى. اَرْ اڤْسادى ər əvsədi — ئادەم ئۆيسىرىدى، يەنى ئۆيىنى كۆرگۈسى كەلدى (اڤْسارْ – اڤْساماكْ əvsər - əvsəmək).

اڤسادى əvsədi ئالدىرىغۇسى كەلدى. اَرْ اڤْسادى ər əvsədi — ئادەمنىڭ ئالدىرىغۇسى كەلدى (اڤْسارْ – اڤْساماكْ əvsər - əvsəmək).

اُقسادى uk,sadï ئۇققۇسى كەلدى. اَرْ سُوزْنْ اُقْسادى ər sozüg uk,sadï — ئادەمنىڭ سۆزنى ئۇققۇسى كەلدى (اُقْسارْ – اُقْساماقْ uk,sar - uk,samak).

اَكسادمْ əgsədim: مَنْ بتقْ اَكْسادمْ mən putak əgsədim — مېنىڭ پۇتاقنى ئەگكۈم كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَكْسارْمنْ – اَكْسماكْ əgsərmən - əgsəmək).
366 I
اُكْسادى ogsədi ماختىنغۇسى كەلدى. اُلْ مَنى اُكْسادى// ol məni ogsədi — ئۇنىڭ مېنى ماختىنغۇسى كەلدى (اُكْسارْ – اُكْساماكْ ogsər - ogsəmək).

اَكسُودى əksüdi ئۆكسۈدى. اَكْسُدى نَانْكْ [141] əksüdi nəŋ ئۆكسۈگەن نەرسە (اَكْسُرْ – اَكْسُوماكْ əksür - əksümək).

اُكسادى ügsədi توپىلىغۇسى كەلدى. اُلْ تُبراقْ اُكْسادى ol toprak üqsədi — ئۇنىڭ تۇپراق توپىلىغۇسى كەلدى. بۇغداي ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى توپىلىغۇسى

تېكىست

كېلىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (اُكْسارْ – اُكْساماكْ *ügsər - ügsəmək*).

اَلْسادي alsadï ئالغۇسى كەلدى. اَلْ اَتْ اَلْسادي *ol at alsadï* — ئۇنىڭ ئات ئالغۇسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَلْسارْ – اَلْساماقْ *alsar - alsamak*).

اُلْسادي ölsədi ئۆلگۈسى كەلدى. اَرْ اُلْسادي *ər ölsədi* — ئادەمنىڭ ئۆلگۈسى كەلدى (اُلْسارْ – اُلْساماكْ *ölsər - ölsəmək*).

اِلْسادي ïlsadï چۈشكۈسى كەلدى. اَرْ تاغدِنْ اِلْسادي *ər taqdïn ïlsadï* — ئادەمنىڭ تاغدىن چۈشكۈسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اِلْسارْ – اِلْساماقْ *ïlsar - ïlsamak*).

اَمْسادي əmsədi ئەمگۈسى كەلدى. كَنْجْ اَناسِنْ اَمْسادي *kənq anasïn əmsədi* — بوۋاقنىڭ ئانىسىنى ئەمگۈسى كەلدى. (اَمْسارْ – اَمْساماكْ *əmsər - əmsəmək*).

367 I

اِنْسادي insədi چۈشكۈسى كەلدى. اَرْ كُتُودِنْ اِنْسادي *ər kətüdin insədi* — ئادەمنىڭ ئۆگزىدىن چۈشكۈسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اِنْسارْ – اِنْساماكْ *insər - insəmək*). بۇ سۆزدە «ل – *l*» ھەرپى «ن – *n*»غا ئالماشقان.




شۇنى بىلگىنكى «سا – *sa* // *sə*» قوشۇمچىسى ئىككى ياكى ئۈچ ھەرپلىك ئىسىملار بىلەن پېئىللارغا ئۇلىنىپ، ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئىشنى قىلىش ئارزۇسىدا ئىكەنلىكىنى، لېكىن تېخى قىلمىغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان ئىستەك پېئىلىنى ياسايدۇ. بۇ «سا – *sa* // *sə*» قوشۇمچىسى ئىككى ياكى ئۈچ ھەرپلىك ئىسىم ۋە پېئىللاردىن تاشقىرى، قائىدە بويىچە، تۆت ياكى بەش ھەرپلىك ئىسىملار بىلەن پېئىللارغىمۇ ئۇلىنىپ كېلىدۇ. لېكىن، بۇنداقلار ئاز ئىشلىتىلىدۇ.

«سا – *sa* // *sə*» قوشۇمچىسىنىڭ ئىككى ھەرپلىك ئىسىملارغا ئۇلىنىپ، ئىستەك پېئىلى ياسىلىشىغا مىسال: «اَرْ اَتْسادي *ər ətsədi* — ئادەم ئەتسىرىدى، يەنى گۆش يېگۈسى كەلدى». بۇ جۈملىدىكى «اَتْ — *ət*

گۆش»دېگەن ئىسىم ئىككى ھەرپلىك بولۇپ، ئۇنىڭغا «سا sə» قوشۇمچىسى ئۇلىنىش بىلەن «ئىستەك - ئارزۇ» ئۇقۇمى ھاسىل بولغان.// 368 I «اَرْ اَفْسادي ər əvsədi — ئادەم ئۆيىسىرىدى، يەنى ئۆيىنى كۆرگۈسى كەلدى» دېگەن جۈملىدىكى «اَفْ əv — ئۆي» دېگەن ئىسىمۇ ئىككى ھەرپلىك بولۇپ، ئۇنىڭغا «سا - sə» قوشۇمچىسى ئۇلىنىش بىلەن «ئارزۇ — ئىستەك» ئۇقۇمى ھاسىل بولغان.

ئۈچ ھەرپلىك ئىسىملارغا «سا - sa // sə» قوشۇمچىسىنىڭ ئۇلىنىپ كېلىشىگە مىسال: ئاچچىق - چۈچۈك نەرسىلەر «اَجغ aqïq» دەپ ئاتالغانلىقتىن، ئادەمنىڭ تەبىئىتى ئاچچىق - چۈچۈكنى خالىغاندا، «اَرْ اَجغْسادي ər aqïqsadi — ئادەم ئاچچىقسىرىدى، يەنى ئاچچىقنى يېگۈسى كەلدى» دېيىلىدۇ. تاتلىق نەرسىلەر «تَتغْ tatïq» دەپ ئاتالغانلىقتىن، ئادەمنىڭ تەبىئىتى تاتلىقنى خالىغاندا، «اَرْ تتغْسادي ər tatïqsadi — ئادەم تاتلىقسىرىدى، يەنى تاتلىقنى يېگۈسى كەلدى» دېيىلىدۇ.// 142

ئۈچتىن ئارتۇق ھەرپلىك ئىسىملارغا «سا — sa // sə» قوشۇمچىسىنىڭ ئۇلىنىپ كېلىشىگە مىسال: «اَرْ قاغُونسادي ər kaqunsadï — ئادەم قوغۇنسىرىدى، يەنى قوغۇن يېگۈسى كەلدى»، «اَرْ جنُشْترُ كَسادي ər qənüxtürüksədi — ئادەم جىنەستىسىرىدى، يەنى جىنەستە يېگۈسى كەلدى».

بۇ قائىدە ھەممە سۆزلەرگە ئۇيغۇن كېلىدۇ. بىز پەقەت بەزى مىساللارنىلا كەلتۈردۇق، قالغانلىرىنى شۇنىڭغا قىياس قىلىپ چۈشىنىش مۇمكىن.// 369 I

ئىككى ھەرپلىك پېئىللارغا «سا - sa // sə» قوشۇمچىسى ئۇلىنىپ، ئىستەك پېئىلى ياسىلىشىغا مىسال: «اَرْ قِيزِنْ اُبْسادي ər kizin əpsədi — ئادەمنىڭ قىزىنى ئۆپكۈسى كەلدى»، «اَلْ يا اتْسادي ol ya atsadi ئۇنىڭ ئوقيا ئاتقۇسى كەلدى» دېگەن جۈملىلەردىكى «اُبْسادي əpsədi» پېئىلىنىڭ ئەسلى «اُبْدي əpdi»، «اَتْسادي atsadi» پېئىلىنىڭ ئەسلى «اَتّي atti»دۇر.

ئۈچ ھەرپلىك پېئىللارغا «سا — sa // sə» قوشۇمچىسى ئۇلىنىپ، ئىستەك پېئىلى ياسىلىشىغا مىسال: «اَرْ يُكْ كُتُرْسدى ər yük kətürsədi — ئادەمنىڭ يۈك كۆتۈرگۈسى كەلدى»، «اُلْ قُشْ اُجُرْسدى ol kux uqursadi — ئۇنىڭ قۇش

ئۇچۇن ئىيتىلىدىغان ئىملىق سۆز. بۇ ئەرەبچىگە ئۇيغۇن. چۈنكى، بۇ سۆزدە تۈركىي تىل قائىدىسىگە يات «ھ — *h*» ھەرپى بار؛ تۈركىي تىلدا بۇ ھەرپ يوق.

كَذْ kəd بۇ سۆز «د — *d*» بىلەنمۇ، «ذ — *ż*» بىلەنمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. بىرەر نەرسىنى تەكىتلەش ۋە ئاشۇرۇپ كۆرسىتىش ئۈچۈن «قالتىس» مەنىسىدە قوللىنىلىدۇ.

كَذْ اَتْ *kəż at* — قالتىس ئات. كَذْ نانْكْ *kəż nəŋ* — قالتىس نەرسە.

بِرْ bir بىر، ساناق سان. بِرْ يَرْماقْ *bir yarmak* — بىر يارماق. بۇ سۆزنى مەنقۇس بابىغا كىرگۈزۈپ، «بِيرْ *bir*» دەپ سوزۇپراق تەلەپپۇز قىلىشمۇ مۇمكىن. مۇنداق سۆزلەر ئاز ئەمەس. لېكىن، تۈركىي تىلدا سۆز ئىيتىلىشتا ئەپلىك، يېزىلىشتا ئىخچام بولغىنى ياخشى.

تَرْ tər تەر، تېرىكىش. اَرْ تَرْ بُلْدِي *ər tər boldi* — ئادەم[422 I]//تەر بولدى، يەنى تېرىكتى. بۇ سۆز «ارْ بُلْدِي *ïr boldi*» دەپمۇ ئىيتىلىدۇ.

جرْ qər بەدەننىڭ ئىغىرلاشقانلىقىنى بىلدۈرىدىغان بىر سۆز. رْ جرْلَندِي *ər qərləndi* — ئادەمنىڭ بەدىنى ئىغىرلاشتى. خاقانىيە تىلىدا.

جرْ qər ۋاقىت، چاغ. ئوغۇزچە. بُو جرْلِكْ دا كَلْ *bu qərlikdə kəl* — بۇ ۋاقىتتا كەل.

جرْ qər يۈزمۇ يۈز، ئۇدۇل. انِكْ اڤِي بُو جرْلِكْ دا *anïŋ əvi bu qərlikdə* — ئۇنىڭ ئۆيى ئۇدۇل تەرەپتە. جەڭدە بىر - بىرىگە قارىمۇ قارشى تىزىلغان سەپلەرمۇ «جَرِكْ *qərik*» دېيىلىدۇ.

جِرْ qir جىرت. كىيىم يىرتىلغاندا چىقىدىغان ئاۋاز. اُلْ تُونِنْ جِرْ يِرْتّي *ol tonïnqir yïrtti* — ئۇ تونىنى جىرت قىلىپ يىرتتى.

جُرْ qür مەنپەئەت، نەپ. اُلْ اَنْدِنْ نانْكْ جُرْلادِي *ol andïn nəŋ qürlədi* — ئۇ ئۇنىڭدىن نەرسە ئۇندۇردى، نەپ ئالدى.

جُرْجُرْ qor qor چور - چور. سۈت ساغقاندا چىقىدىغان ئاۋاز. ھەرقانداق سۇيۇق نەرسىنىڭ ئاققان ئاۋازىمۇ مۇشۇ سۆز بىلەن بىلدۈرۈلىدۇ.//[423 I]

جرْ qir ياغ. اشِخْتا جرْ يُوقْ *əxiqtə qir yok* — قازاندا ياغ يوق. بُو اتّا جرْ يُوقْ *bu əttə qir yok* — [162]//بۇ ئەتتە (گۆشتە) ياغ يوق.

جرْجُرْ qar qur شاپ - شۇپ. اُلْ جرْجُرْ يادِي *ol qarqur yədi* — ئۇ شاپ - شۇپلا يەۋەتتى.

سِرْ sïr چىر - چىر. چېكەتكىنىڭ ئاۋازى. سِرْ سِرْ اَتّى sïr sïr ətti — چىرىلدىدى. قەلەم
ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەردىن چىققان ئاۋازمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

سِرْ sïr سىر. چىنىلىقلار قاچىنى نەقىشلەپ سىرلايدىغان بىر خىل يېلىملىق بوياق.
سِرْلِغْ اياقْ sïrlïq ayak — سىرلىق ئاياق (قاچا).

شَرْشَرْ xar xar شار - شار. قاتتىق يامغۇر ئاۋازى. ھەرقانداق سۇيۇق نەرسىنىڭ ئاققان
ئاۋازىمۇ مۇشۇ سۆز بىلەن بىلدۈرۈلىدۇ. بۇ سۆزدىكى «ش - x» تاۋۇشى «ج - q»
دىن ئالماشقان.

قَرْقُرْ :k̦ar k̦ur قَرْقُرْ اَتّى قَرِنْ k̦ar k̦ur ətti k̦arïn — قېرىن (قورساق) غۇرۇلدىدى. بۇ
سۆز ئېيتىلىش جەھەتتىنمۇ، مەنە جەھەتتىنمۇ ئەرەبچە سۆزدەك قىلىدۇ.

قُرْ k̦ur قۇر، مەرتىۋە. مَنِنْ قُرِمْ اُلُغْ mənin̦ k̦urïm uluq — مېنىڭ مەرتىۋەم ئۇلۇغ
(يۇقىرى).// 424 I

قُرْ k̦ur قۇر، بەلۋاغ. اِجْ قُرْ iq k̦ur — ئىشتانباغ، بوغقۇچ.

قِرْ :k̦ïr قِرْ يَغِى k̦ïr yaqï — قىر يېغا، ئەشەددىي ياۋ.

قِرْ :k̦ïr قِرْ اَتْ k̦ïr at — بوز ئات.

قِرْ k̦ïr قىر، تىرگەن.

قِرْ k̦ïr قىر، تۆپىلىك، دۆڭ.

كُرْ kür جەسۇر. كُرْ ارْ kür ər — جەسۇر ئادەم. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *kim kür bolsa kəvəz bolur* | كِمْ كُرْ بُلْسا كَفازْ بُلُورْ |

كىم جەسۇر بولسا، شۇ مەغرۇر بولىدۇ.

شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *ərtix suvï yəməki* | ارْتِشْ سُفِى يماكى |
| *sïtqap tutar biləki* | سِتْغَبْ تُتَرْ بلاكى |
| *kürmət anïn̦ yürəki* | كُرْمَتْ انِكْ يُراكِي |
| *kəlgəlimət irkixür*// 425 I | كَلْكالِمَتْ ارْكشُورْ |

[ ئېرتىش سۈيى (بويىدىكى) يەمەكلەر،
بىلەكلىرىنى شىمايلاۋاتىدۇ،
(ئۇلار) يۈرەكلىرىنى قاپتەك قىلىشىپ،
(بىزگە) كەلگىلى توپلىنىشماقتا.]

يەمەك — قىپچاقلارنىڭ بىر ئايمىقى. شېئىردا مۇنداق دېيىلگەن: ئۇلار بىلەكلىرىنى چىڭ تۇرۇپ، قاتتىق غەزەپ بىلەن بىزنىڭ ئۈستىمىزگە بېسىپ كېلىشكە توپلانماقتا.

بِزْ biz بىز. بِزْ كَلْدِيمِزْ *biz kəldimiz* — بىز كەلدۇق.

تُزْ tüz تۈز. تُزْ يِيرْ *tüz yər* — تۈز يەر.

جُزْ qüz زەرباپ. چىندا ئىشلەنگەن، قىزىل رەڭلىك، زەر بېسىلغان يىپەك رەخت.[163]

قُزْ k̡uz قۇز، تەسكەي. قُزْ تَاغْ *k̡uz taq* — تەسكەي تاغ، كۈن قايرىلغاندىن كېيىن ئاپتاپ تېگىدىغان تاغ. ئۇ كۈننىڭ سول تەرپىدە قالىدۇ، ئۇنىڭدا ھەمىشە قار ئۆكسۈمەيدۇ ۋە سوغۇق بولىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قُزْدا قارْ اَكْسُوماسْ قُويْدا ياغ اَكْسُوماسْ
*k̡uzda k̡ar əksüməs k̡oyda yaq əksüməs*
تەسكەيدە قار ئۆكسۈمەس، قويدا ياغ ئۆكسۈمەس.

قِزْ k̡ïz قىممەت. قِزْ نَانْكْ *k̡ïz nəŋ* — قىممەت نەرسە. بُو اتْ قِزْ الْدمْ *bu at k̡ïz aldïm* — بۇ ئاتنى قىممەت ئالدىم.[426 I]

قِزْ k̡ïz چۆرە. قِزْ قِرْقِنْ *k̡ïz k̡ïrk̡ïn* — چۆرىلەر.

قِزْ: k̡ïz مَنِكْ قِزِمْ *məniŋ k̡ïzïm* — مېنىڭ قىزىم. اوْ قِزِي *əw k̡ïzi* — ئۆي قىزى. ينْكْكَا قِزْ *yinqkə k̡ïz* — بويىغا يەتكەن قىز. بۇ سۆز ئازاد قىزلارغا قوللىنىلغاندەك، سېتىۋېلىنغان چۆرىلەرگىمۇ قوللىنىلىدۇ. بۇ ئەسلىدە «بويىغا يەتكەن، لېكىن ياتلىق بولمىغان قىز» دېگەن بولىدۇ. باشقا مەنىلىرى شۇنىڭغا ئوخشىتىپ ئېيتىلغان كۆچمە مەنىلەردۇر.

قِـزْ: k̡ïz قِزْ قُشْ *k̡ïz k̡ux* — كۆكتارغاق. ئادەمنىڭ ئۈستىگە قونىدىغاندەك پەس ئۇچىدىغان قۇش.

قزْ kïz: قزْكشي kïzkixi —— بېخىل كىشى. ئارغۇچە. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قِزْ كِشي ساڤِي يُورِغْلِي بُلْماسْ

*kïzkixi savï yorïqlï bolmas*

بېخىل كىشىنىڭ داڭقى چىقماس.

بۇ ماقال كىشىلەرنى ياخشى نام چىقىرىپ شۆھرەت قازىنىش ئۈچۈن، سېخىي بولۇشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

كَزْ kəz كېيىن، ئارقا. اُقْ كَزِي *ok kəzi* —— ئوقنىڭ كەينى.

كَزْ kəz گەز. سۈت ۋە ئۇنىغا ئوخشاش نەرسىلەردىن قازان تېگىگە يېپىشىپ قالىدىغان گەز.

اَشِجْ كَزِي *əxiq kəzi* —— قازان گېزى.

427 I

كَزْ kəz كەس. چىندا ئىشلەنگەن بىر خىل يىپەك رەخت.//

كُزْ küz كۈز، كۈز پەسلى.

كزْ kiz قۇتا، قاپچۇق، ساندۇق قاتارلىق نەرسىلەر.

كزْداكى كزْ يبارْ *kizdəki kin*[1] *yïpar*

قۇتىدىكى كىندىك ئىپار، قۇتىدا ساقلانغان كىندىك ئىپار.

بۇ ماقال خوتۇن ـ قىزلارنىڭ ئاغزىنىڭ خۇش پۇرىقىنى ئىپارغا ئوخشاتقاندا ئېيتىلىدۇ.

164

مزْ miz بىز. بۇ سۆزدىكى «م – *m*» ھەرپى «ب – *b*»نىڭ ئورنىغا ئالماشقان.//«ب – *b*» ھەرپى پەقەت سۆز بېشىدىلا كېلىدۇ. مەسىلەن: بزْ بَرْدمزْ *biz bardïmïz* —— بىز باردۇق: «كَلْدمزْ *kəldimiz*» سۆزىمۇ «كەلدۇق» دېگەن بولىدۇ. بۇ قائىدە ھەممە ئىسىملار ۋە پېئىللارغا بىردەك ئۇيغۇن كېلىدۇ. مەسىلەن: «اتمزْ *atïmïz* —— (مىنىدىغان) ئېتىمىز» دېگەنگە ئوخشاش.

بسْ bis دۇغ. تۇلۇم ۋە چاناچلارنىڭ تېگىگە ئولتۇرۇپ قالغان لايقا.

428 I

تسْ təs ئاشۇرۇش قوشۇمچىسى. ئوغۇزچە. ئوغۇزلار يۇمىلاق//نەرسىنى مۇبالىغە قىلىپ سۆزلىمەكچى بولسا، «تَسْ تَكرْمـا *təs təqirmə*» دەيدۇ. بۇ «يۇپيۇمىلاق» دېگەن

---

[1] بۇ سۆز بۇ يەردە «كِزْ يبارْ» شەكلىدە يېزىلىپ، «نافجة مسْكْ —— كىندىك ئىپار» دەپ ئىزاھلانغان. بىز بۇ سۆزنىڭ يازما نۇسخا 171 ـ بەت 12 ـ قۇردا «كنْ يبارْ» دەپ يېزىلىپ، يەنىلا «نافجـةُ مسْكْ —— كىندىك ئىپار» دەپ ئىزاھلانغانلىقىنى نەزەرد تۇتۇپ، «*kin yïpar*» دەپ ئالدۇق.

بولىدۇ. بۇ قائىدىگە خىلاپ. چۈنكى، نەرسىلەرنىڭ رەڭگىنى كۆپتۈرۈپ سۆزلىمەكچى بولغاندا، سۆزنىڭ باش ھەرپىنى ئېلىپ، ئۇنىڭغا «ب - *p*» ھەرپىنى قوشۇش پۈتۈن تۈركىي تىللاردا ئورتاق قائىدە. ئوغۇزلار «ب - *p*» ئورنىغا «م - *m*» ھەرپىنى قوشىدۇ. قېنىق كۆك رەڭلىك نەرسىنى تۈركلەر «كُبْ كُوكْ *kop kok*» دېسە، ئوغۇزلار «كُمْ كُوكْ *kom kok*» دەيدۇ. يەنى تۈركلەر «كۆك» سۆزىنىڭ بىرىنچى ھەرپىنى ئېلىپ، ئۇنىڭغا «ب *p*» ھەرپىنى قوشۇپ، «كُبْ - *kop*» شەكلىنى ھاسىل قىلىدۇ. بۇ ئاشۇرۇش قوشۇمچىسى. بۇنىڭدىن كېيىن رەڭنىڭ ئىسمىنى كەلتۈرۈپ، «كُبْ كُوكْ» دەيدۇ. ئوغۇزلار «ب - *p*» ھەرپىنى «م - *m*» غا ئالماشتۇرۇپ، «كُمْ كُوكْ» دەيدۇ. بۇ «قېنىق كۆك» دېگەن بولىدۇ.

سېرىق نەرسە «سَبْ سَرِغْ *sap sariq*»، توق سېرىق نەرسە «سَرِغْ *sariq*» دېيىلىدۇ. بۇنىڭدا «سَرِغْ» سۆزىنىڭ «س - *s*» ھەرپى ئېلىنىپ، ئۇنىڭغا «ب *p*» ھەرپى قوشۇلغان، شۇنىڭ بىلەن ئاشۇرۇش قوشۇمچىسى ياسالغان. ئاندىن رەڭنى بىلدۈرىدىغان سۆز كەلتۈرۈلگەن. خۇددى شۇنىڭدەك، بوش، ئوچۇق يەر [429 I] «يزِي *yazi*» —— يېزىق» دېيىلىدۇ. بۇنىڭ سۈپىتىنى ئاشۇرۇپ كۆرسەتمەكچى بولغاندا، «يبْ يزِي *yap yazi*» دېيىلىدۇ. ھەممە ئاشۇرما سۈپەتلەر مۇشۇ يول بىلەن ياسىلىدۇ. لېكىن، «ب - *p*» ھەرپىنى «س - *s*» ھەرپىگە ئالماشتۇرۇش قائىدىگە ياتتۇر.

تسْ tas يامان، پەس نەرسە. ئوغۇزچە. بُو اتْ تسْ تكُلْ *bu at tas təgül* —— بۇ ئات يامان ئەمەس.

تُسْ تُسْ tus tus تاس - تۇس. كىگىز ۋە تونغا ئوخشاش يۇمشاق نەرسىلەرنى ئۇرغاندا چىقىدىغان ئاۋاز. تُسْ تُسْ اُرْدي *tus tus urdi* [165] تاس - تۇس ئۇردى.

كسْ kəs كېسىم، توغرام. ھەرقانداق نەرسىنىڭ پارچىسى. بيرْ كسْ اتْماكْ *bir kəs ətmək* —— بىر توغرام نان.

كسْ kəs كېسەك، چالما. تەرەت سۇندۇرغاندا ئىشلىتىلىدۇ.

كسْ kis خوتۇن، ئۆي كىشىسى. انِكْ كِسي *aniŋ kisi* —— ئۇنىڭ خوتۇنى. بەزىلەر بۇ سۆزنى ئىزافەتلىك قىلىپ (تارتىم قوشۇمچىسى قوشۇپ)، «الْ كِسي الدي

*ol kisi aldi* —— ئۇ خوتۇن ئالدى» دەپ ئىشلىتىدۇ.

بُشْ box بوش. بُشْ يلْقى *box yilki* —— بوش يىلقا. بۇ سۆزدىن ئىلىنىپ «اُلْ اشْلارْ بُشْ

430 |

*ol ixlər box*» دېيىلىدۇ. بۇنىڭ مەنىسى «ئۇ خوتۇن بوش، يەنى قويۇۋېتىلگەن»//

دېگەن بولىدۇ. اُلْ قُلْ بُشْ قلْدي *ol kul box kildi* —— ئۇ قۇلنى بوشاتتى. ئازاد

قىلدى. ئومۇمەن، «ئەركىن، ئازاد» دېگەن مەنە «بُشْ» *box* » دېگەن سۆز بىلەن

ئىپادىلىنىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*box nəŋgə iżi bolmas* بُشْ نانْكْ كا اذي بُلْماسْ

بوش (تۇرغان) نەرسىگە ئىگە بولماس.

بۇ ماقال ئۆز مىلىنى ئوبدان ساقلاشقا دەۋەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ.

تُشْ tüx تۇش ~ چۇش. سەپەردە دەم ئالىدىغان ئورۇن ياكى ۋاقىت. بۇنىڭدىن ئىلىنىپ

«تُشْ اُوذي *tüx użi* —— چۇش ۋاقىت» دېيىلىدۇ. بۇ «چۈشلۈك ۋاقتى» دېگەن

بولىدۇ.

جَشْ qəx چەش. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

*yaratti yaxil qəx* يَرَتّي يَشِلْ جَشْ

*savurdi ürüŋ kax* سَقُرْدي اُرُنْكْ قَشْ

*tizildi kara kux* تزِلْدي قرا قُشْ

431 |

*tün kün uzə yərgənür*// تُنْ كُنْ اُزا يُرْكَنُورْ

[ يېشىل چەش (ئاسمان) ياراتتى،

(ئۇنىڭغا) ئاق قاشتېشىنى چاچتى،

قارا قۇش (مىزان يۇلتۇزى) تىزىلدى،

تۈن كۈنگە يۆگىلىدۇ.]

ئاسمانىنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: تەڭرى ئاسمانىنى چەش رەڭگىدە

ياراتتى. ئۇنى ئۇزۇككە كۆز قىلىنىدىغان ئۇرۇڭ قاش (تاش) تەك يۇلتۇزلار بىلەن

بېزىدى؛ مىزان يۇلتۇز (تۈركلەر ئۇنى «قاراقۇش» دەيدۇ) تىزىلدى. كېچە بىلەن

كۈندۈز بىر - بىرىنى يۆگىدى، ئورىۋالدى.

جِشْ جِشْ qix qix چىش - چىش. ئاياللار بالىنى سىيدۇرمەكچى بولغاندا ئىيتىلىدىغان ئىملىق سۆز. ئات مىنگەن كىشىمۇ ئاتنى مىنىپ كەلگەندىن كېيىن سىيدۇرمەكچى بولغاندا شۇنداق دەيدۇ.

سِشْ sïx شىش، زىخ، چۆپ خېمىرى تىزىلىدىغان نەرسىمۇ «سِشْ sïx» دېيىلىدۇ.

قُشْ kux قۇش. بۇ تۇرداش ئىسىم، كېيىن ئايرىم سۆزلەر قوشۇلۇپ ئۇلار بىر - بىرىدىن ئاجرىتىلىدۇ. اُرُنْكْ قُشْ ürün kux — ئاقلاچىن. قَرا قُشْ kara kux — قاراقۇش. تقِي قْشْ təvə kux — تۆگىقۇش. [166] يُونْ قُشْ yun kux — توز. ايلْ قُشْ [432 I] al kux — تازقارا. ئاندىن قالسا، مۇشتەرى يۇلتۇزىمۇ «قَرا قُشْ kara kux» دېيىلىدۇ. مۇشتەرى يۇلتۇزى چىقسا، «قَرا قُشْ تُغْدى kara kux tuoqdi» دېيىلىدۇ. بۇ يۇلتۇز ئۇياقلاردا تاڭ ۋاقتىدا چىقىدۇ. ئوغۇزلار تۆگە يۇتلىرىنىڭ ئۇچىنىمۇ «قَرا قُشْ kara kux» دەيدۇ. قِزْقُشْ kizkux - پەيلىرىنىڭ رەڭگى خامپىئونغا ئوخشاش ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان بىر خىل قۇش.

قشْ kïx قىش. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قشْ قُنُقى اُوتْ kïx konukï ot قىشنىڭ زىياپىتى ئوت.

تَفْ təv ھىيلە. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَقْجِي نَجا اَلْ بِلْسا اَذِغْ اَنْجا يُولْ بِلِيرْ

*avqï nəqə al bilsə ażïoq anqa yol bilir*[1]

ئوۋچى قانچە ھىيلە بىلسە، ئېيىق شۇنچە يول بىلىدۇ.

جفْ qïv چىۋ. شاراب كوزىدا بۇژۇلداپ قايىنىغاندا چىققان ئاۋاز.

قفْ kïv بەخت، دۆلەت.

تُقْ tok: تُقْ كشِي tok kixi — توق ئادەم. تُقْ ارْ tok ər — چىچىنى تۇركلەر قويغاندەك قويىدىغان تاقىر باش ئادەم. تُقْ يلْقِي tok yïlkï — توقال (مۈڭگۈزسىز) ھايۋان. [433 I] تُقْ تُقْ اتِّي tok tok ətti — (تاش تاشقا ئۇرۇلغاندەك) توق - توق قىلدى. ارْ كسِّي برْلا تُقْ تُقْ بلْدِي ər kissi birlə tok tok boldï — ئەر خوتۇنى

---

[1] بۇ ماقال «تفْ» سۆزىگە مىسال قىلىپ ئېلىنغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭدا «تَفْ» ئورنىغا «ھىيلە، ئالدام» مەنىسىدىكى «اَلْ al» سۆزى يېزىلغان.

بىلەن دوق قىلىشتى، يەنى تاكاللىشىپ قالدى.

جقْ qak, «دەل، خوددى» دېگەنگە ئوخشاش بىر نەرسىنىڭ نەق ئۆزىنى بىلدۈرىدىغان سۆز.

جقْ اَلْ اتْنى تُتْغلْ *qak ol atnī tutoqīl* —— دەل شۇ ئاتنى تۇتقىن. جقْ امخْنى اُرْغلْ *qak amaqni uroqīl* —— دەل نىشانغا ئۇرغىن.

جقْ جُــقْ qak, quk, چاق - چۇق، قارس - قۇرس. ئوتۇن، سۆڭەك ۋە ياغاچقا ئوخشاش نەرسىلەر سۇندۇرۇلغاندا چىقىدىغان ئاۋاز. «جقْ جُقْ اتّي *qak quk ətti* — چاق - چۇق قىلدى» دېگەنگە ئوخشاش.

جــقْ qak, غىڭ. بۇمۇ ئاۋازنى بىلدۈرىدىغان ئىملىق سۆز. اَلْ انى اُرْدي جــقْ اتْمــدي *ol ani urdī qak ətmədi* —— ئۇ ئۇنى ئۇردى، (ئۇ) غىڭ قىلمىدى.

زقْ زقْ zak, zak, زاق - زاق، جاق - جاق. قوچقارلارنى ئۇسۇشۇشكە ئۈندىگەندە ئېيتىلىدىغان ئىملىق سۆز.

434 I 167

ســقْ ســقْ sak, sak, ساق بول، سەگەك بول. دۈشمەندىن قەلئە، قورغان ۋە ئاتلارنى ساقلايدىغان نۆۋەتچى ۋە كۆزەتچىلەرنى سەگەك بولۇشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدىغان سۆز. «سقْ سقْ *sak, sak*» دېگەن «هوشيار بولۇڭلار» دېگەن بولىدۇ. هوشيار، سەگەك ئادەممۇ «سَقْ ارْ *sak, ər*» دېيىلىدۇ.

سُقْ suk,: سُقْ يلكُوسْ ار *suk, yalŋus ər* —— ياپيالغۇز ئادەم، ياردەمچىسى ۋە هەمراهى يوق ئادەم.

بَكْ bək بەك، چىڭ. بَكْ نانْكْ *bək naŋ* —— بەك نەرسە.

بُكْ bük بۈك، بۇك - باراقسانلىق.

بُكْ bük بۈلۈڭ، بۇرجەك. ئارغۇچە.

تكْ tək مۇنداقلا، ئانچىكىم؛ تىنچ، شۈك. تكْ كَلْدمْ *tək kəldim* —— هېچبىر مەقسەتسىز، مۇنداقلا كەلدىم. تَكْ تُرْ *tək tur* —— تىنچ تۇر، شۈك تۇر. ئوغۇزچە.

جَلْ جُلْ qal qul جول - جول رەخت.

جُكْ جُكْ qok qok چۆك - چۆك. تۆگىنى چۆكتۈرۈشتە ئېيتىلىدىغان ئىملىق سۆز.

جكْ جكْ qik qik چىك - چىك. ئوغلاقنى قىچقارغاندا ياكى هەيدىگەندە ئېيتىلىدىغان ئىملىق سۆز.

جلْ qik چىك، چىككا. ئۇشۇق ئۇيۇنىدا ئۇشۇق ئوشىدا ياتسا، 435 I // «جكْ تُـرْدِي qik turdī» دېيىلىدۇ.

دُكْ dük: دُكْ اُرْدِي dük urdī — دۈك ئۇردى، مۇشت بىلەن ئاستا ئۇردى.

دُكْ dük: دُكْ مِنْـكْ dük mīŋ — مىڭلارچە. دُكْ مِنْكْ يَرْماقْ dük mīŋ yarmak — مىڭلارچە يارماق.

دكْ dik تىك. دكْ تُرْدِي dik turdī — تىك تۇردى.

سـكْ sik ئەرلەرنىڭ جىنسىي ئەزاسى. مەھمۇد ئېيتىدۇكى: ئەدەپ ساقلاش ۋە ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ كىتابىغا ھۆرمەت بىلدۈرۈش ئۈچۈن، بىلىمسىز ئەرلەر ۋە ئاياللار ئالدىدا قۇرئان ئوقۇغان كىشى «وَاٰتَتْ كُلَّ وَاحِدَةٍ مِنْهُنَّ سِكِّينًا»، «مَايَفْتَحِ اللهُ لِلنَّاسِ مِنْ رَحْمَةٍ فَلاَ مُمْسِكَ لَهَا وَمَا يُمْسِكْ فَلاَ مُرْسِلَ لَهُ مِنْ بَعْدِهِ» ئايەتلىرىنى پەس ئاۋاز بىلەن ئوقۇشى كېرەك. چۈنكى، ئۇلار بۇ ئايەتلەرنىڭ مەنىسىنى ئۇقمىغانلىقتىن، بەزى سۆزلەرنى ئۆز تىلىدىكىدەك چۈشىنىپ، كۇلۇۋېتىپ گۇناھكار بولىدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاش يەنە «اِنْ هٰذَا اِلاَّ اخْتِلاَقٌ» ئايىتىنى ئوقۇغاندىمۇ ئاۋازنى پەسەيتىش كېرەك. چۈنكى، تۈركىي تىلدا ئاياللارنىڭ جىنسىي ئەزاسى «تِـلاقْ tīlak» دېيىلىدۇ. 436 I // شۇنىڭدەك بىلىمسىز ئوغۇزلار يېنىدا «ءَاَنْتُمْ اَنْزَلْتُمُوهُ مِنَ الْمُزْنِ اَمْ نَحْنُ الْمُنْزِلُونَ» ئايىتىنى ئوقۇغاندىمۇ سوراق قوشۇمچىسى بولغان «اَمْ» سۆزىنى پەس ئاۋاز بىلەن ئوقۇش كېرەك. چۈنكى، ئوغۇزلارنىڭ تىلىدا ئاياللارنىڭ جىنسىي ئەزاسى «اَمْ əm» دېيىلىدۇ. 168 // سۆزلەرنىڭ مەنىسىنى توغرا چۈشىنىدىغانلار ئالدىدا بۇ ئايەتلەرنى قانداقلا ئوقۇسا بولىۋېرىدۇ.

شُكْ xük شۈك. تىنچىتىش ئۈچۈن ئېيتىلىدىغان سۆز. تۈركلەر «جىم تۇر» دېگەننى «شُكْ تُرْ xük tur» دەيدۇ.

مُكْ mük مۈك، مۈكچەي. اُلْ مُكْ تُرْدِي ol mük turdī — ئۇ مۈكچىيىپ تۇردى.

بُـلْ bul بۇل. بُـلْ اتْ bul at — ئاق پاچاق ئات. پېشانىسىدە قاشقىسى بار ئات «اُغَرْ بُلْ uɣar bul» دېيىلىدۇ. ئۇزۇن يىللار تۇرۇپ قېلىپ تەمى بۇزۇلغان بوغداي «بُلْ تَـرِغْ bul tariɣ» دېيىلىدۇ. يامغۇردا قېلىپ نەم ئۆتۈپ كەتكەن بوغدايمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. زامانىنىڭ ئۆتۈشى بىلەن بۇزۇلۇپ كاردىن چىققان نەرسىلەرمۇ «بُـلْ bul» دېيىلىدۇ. بۇ سۆز تەلەپپۇزدا ۋە مەنىدە ئەرەبچىگە يېقىن. چىرىگەن

نەرسە ئەرەبچىدە «بَلیْ» دېيىلسە، تۈركچىدە «بُلْ» دېيىلىدۇ.

437 I

تلْ tīl تىل. اُلْ اَنكَرْ تِلْ تَكُرْدى *ol aŋar tīl təgürdi* — ئۇ ئۇنىڭغا تىل تەگكۈزدى.//

تلْ tīl تىل. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَرْدَمْ بَشی تِلْ *ərdəm baxī tīl* ئەدەپ ـ ئەردەم بېشى تىل.

بۇ ماقال ئەرەبچىدىكى «اَلْمَرْءُ مَخْبُوٌّ تَحْتَ لِسانِهِ» دېگەن ماقالغا توغرا كېلىدۇ. بۇ يەردە «ياخشى سۆز» نەزەردە تۇتۇلىدۇ.

تلْ tīl تىل، سۆز، لۇغەت. مەسىلەن: «اُغُزْ تِلی *oquz tili* — ئوغۇز تىلى». «يَباقُو تِلی *yabaku tili* — ياباقۇ تىلى» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ سۆز مەنە جەھەتتىن ئەرەبچىگە ئۇيغۇن كېلىدۇ. چۈنكى، ئەرەبچىدە «لِسان» سۆزى «سۆز ۋە لۇغەت» مەنىلىرىدىمۇ قوللىنىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن «اِنّي اَتَتْني لِسانٌ لاٰاُسَرُّ بِهامِنْ عُلْوٍ لاعجبٌ فيها وَلاَسَخَرٌ» دېگەن مىسالدا «لسان» سۆزى «سۆز» دېگەن مەنىدە كەلگەن.

تلْ tīl تىل. دۈشمەندىن ئېلىنغان ئەسىر. تِلْ تُتْتیمْ *tīl tuttīm* — تىل تۇتتۇم، يەنى دۈشمەن ئەھۋالىنى بىلىش ئۈچۈن ئەسىر تۇتتۇم.

جِلْ qil كۆك، تاياق ئىزى، تېرىگە چۈشكەن تاياق ئىزى.

شَلْ شُلْ xəl xül: شَلْ شُلْ اَلِكْلِكْ *xəl xül əliklig* — قولى قولاشمايدىغان ئادەم، يارامسىز ئادەم.

قُلْ kul قۇل. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

438 I

قُلْ يَغی اِتْ بُری// *kul yaqī īt bəri* قۇل يېغى، ئىت بۆرە.

قۇل ئۆز ئىگىسىنىڭ مېلىنى قولغا كىرگۈزسە، يوقىتىۋېتىدۇ؛ پۇرسەت تاپسىلا قېچىشنىڭ كويىدا بولىدۇ. ئىتمۇ ئۆي ئىگىسى ئۈچۈن بۆرىدۇر. چۈنكى، ئۇ يەيدىغان نەرسە تاپسا، ئۇنىڭدىن ئۆزىنى تىيالمايدۇ. بۇ ماقال قۇلنىڭ خوجايىنىغا ۋاپا قىلمايدىغانلىقىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئېيتىلىدۇ.

قلْ kīl قىل، تۈك. ئادەم ۋە باشقا نەرسىلەرنىڭ تۈكى. قِلْ قُشْ *kīl kux* — ئەتىيازدا كېلىدىغان، ئۆردەككە ئوخشاش بىر خىل قۇش.[169]// بەگلەر ئەتىيازدا ئۇنى بىر ـ بىرىگە سوۋغا قىلىدۇ. ئۇنى «قِلْ قُذْرُقْ *kīl kużruk* — قىلقۇيرۇق» دەپمۇ ئاتايدۇ.

كُلْ kül كۈل. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كُلْ اُرْكُنْجا كُوزْ اُرْسا ييكْ *kül ürgünqə kөz ürsə yəg*

كۈل پۈۋلىگۈچە، چوغ پۈۋلىگەن تۈزۈك.

بۇ ماقال كىشىلەرنى كىچىك ئىشنى تاشلاپ، چوڭ ئىشقا تۇتۇش قىلىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

تَمْ təm دەم، تىرەك. قَبغْ تَمْلَدِي *ḳapuq təmlədi* — قوۋۇق دەملىدى، يەنى ئىشىككە دەم سالدى. 439 I //

تُمْ tum سوغۇق، تۇم - سوغۇق. بۇ سۆز ئەسلىدە «سوغۇق» دېگەن مەنىنى بىلدۇرىدۇ. لېكىن، «سوغۇق ۋە سوغۇق نەرسە» دېگەن مەنىلەردە «تُمْلُغْ *tumluq*» سۆزىمۇ قوللىنىلىدۇ.

تُمْ tum تۇم. ھايۋانلارنىڭ رەڭگىنى بىلدۈرۈشتە «توق» دېگەن مەنىنى بېرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ياردەمچى سۆز. تُمْ قَرَا اَتْ *tum ḳara at* — تۇم قارا ئات. تُمْ تُرُغْ اَتْ *tum toruq at* — تۇم تورۇق ئات.

جِمْ qïm بەك، راسا، تازا. بىر نەرسىنىڭ ياش ياكى خام ئىكەنلىكىنى ئاشۇرۇپ كۆرسىتىش ئۈچۈن قوللىنىلىدىغان سۆز. جِمْ ييكْ اَتْ *qïm yik ət* — بەك خام گۆش: جِمْ اَلْ تُونْ *qïm əl ton* — تازا ھۆل تون.

جِمْ qïm چىم. يەردىن ئورۇۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، تۇتۇرۇق قىلىنىدىغان ئوت. جِمْ بِجْتِي *qïm pïqti* — چىم چاپتى.

سُمْ süm بەك. سُمْ سُجُكْ نَاڭْ *süm süqük nəŋ* — بەك تاتلىق نەرسە. ئوغۇزچە.

قُمْ ḳum قۇم. چىگىلچە. بۇنى ئوغۇزلار بىلمەيدۇ.

440 I

كَمْ kəm كېسەل. اَتْ كَمْلَنْدِي *at kəmləndi* — ئات كېسەل بولدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. //

كُمْ kөm كۆك رەڭنى ئاشۇرۇپ كۆرسىتىش قوشۇمچىسى. كُمْ كُوكْ *kөm kөk* — كۆپكۆك. ئوغۇزچە.

---

[1] بىسىم ئاتالاينىڭ ئىزاھاتىغا قارىغاندا، بۇ سۆز يازما نۇسخىدا ئەسلىدە «تَملدى» شەكلىدە يېزىلىپ، كېيىن تۈزىتىلىپ «تَملق» قىلىپ قويۇلغان.

كِمْ kim كىم. سوراق ئالمىشى. ئەرەبچىدە بۇنىڭ تەڭدىشى «مَنْ». بُو كِيمْ *bu kim* —
بۇ كىم؟ بۇ سۆز بىرلىك ۋە كۆپلۈك ئۈچۈن ئوخشاش قوللىنىلىدۇ. ئوغۇزلار «بُويْ
كِيمْ» *boy kim* دەيدۇ. بۇ «قايسى قەبىلە» دېگەن بولىدۇ. «بُويْ» *boy* سۆزى
تۇرداش ئىسىم.

بنْ bən مەن. بِنْ بَرْدِمْ *bən bardïm* — مەن باردىم. ئوغۇزچە. تۈركلەر «مَنْ» *mən* دەيدۇ.

تُنْ tün تۈن، كېچە. تُونْلا كَلْدِمْ *tünlə kəldim* — تۈن بىلەن كەلدىم.

170

تنْ tïn تىن، تىنىق، نەپەس؛ روھ، جان. اَنِكْ تِنِي كَسِلْدِي *anïŋ tïni kəsildi* — //ئۇنىڭ تىنىقى كېسىلدى، يەنى ئۇ جان ئۈزدى.

تِنْ tin يۈگەن. تِنْ تِزْكِنْ *tin tizgin* — يۈگەن - تىزگىن.

جنْ qïn چىن، راست. جِنْ سُوزْلارْ *qïn səzlər* — چىن سۆزلەيدۇ، يەنى راست سۆزلەيدۇ.
441 I
جِنْ اَيْدِنْكْ *qïn aydïŋ* — راست ئېيتتىڭ.//

سنْ sən سەن. تۈركلەر بۇ سۆزنى باللارغا، خىزمەتچىلەرگە، ياشتا ۋە مەرتىۋىدە ئۆزىدىن تۆۋەن كىشىلەرگە ئىشلىتىدۇ، ئۆزلىرىدىن چوڭ، ھۆرمەتلىك كىشىلەرنى «سِزْ» *siz* دەيدۇ. ئوغۇزلار بۇنىڭ تەتۈرىچە، چوڭلارنى «سَنْ» *sən*، كىچىكلەرنى «سِزْ» *siz* دەيدۇ. كۆپلۈك ئۈچۈنمۇ «سِزْ» *siz* ئىشلىتىلىدۇ. قائىدىمۇ شۇنداق، چۈنكى «سِزْ» *siz* كۆپلۈكنى بىلدۈرىدۇ.

قنْ kïn قىن. پىچاق ۋە قىلىچقا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ قىنى. قلِجْ قِينِي *kïlïq kïni* — قىلىچ قىنى.

كنْ kən كۈنچىقىش تەرەپتىكى ھەربىر شەھەر نامىغا «كَنْ» *kən* سۆزى قوشۇلىدۇ. بۇ سۆز «كَنْدْ» *kənd* سۆزىنىڭ قىسقارغان شەكلىدۇر.

كُنْ kün كۈن، قۇياش. كُنْ تُغدِي *kün tuqdi* — كۈن تۇغدى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كُنْكا بَقْسا كُوزْ قمارْ *küngə baksa koz kamar* كۈنگە باقسا، كۆز قامىشار.

كُنْ kün كۈن - كۈندۈز. بُو كُنْ بَرْغِلْ *bu kün barqïl* — بۈگۈن بارغىن. «كۈن - كۈندۈز» كۈننىڭ نۇرى بىلەن ھاسىل بولغانلىقتىن، شۇنداق ئاتالغان.

كِنْ يِپارْ kin yïpar كىندىك ئىپار./ I 442

مَنْ mən مەن. تۈركچە.

مُنْ mün شورپا. مەن ياغمىلاردىن ئاڭلىدىم: ئۇلار «شورپا كەلتۈر» دېيىشنىڭ ئورنىغا «مُنْ كلْدُرْ *mün kəldür*» دەيدۇ ۋە ئۇگرىلىك شورپا كەلتۈرىدۇ.

بۇ ئىسىملارنى تۈركىي يېزىق بىلەن يازغاندا، بىر ھەرپى لىن قوشۇپ يېزىشقىمۇ بولاتتى. لېكىن، جانلىق تىلدا مەن يازغاندەك تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

ئىككى ھەرپلىك سالىم سۆزلەر تۈگىدى./ I 443



## ئۈچ ھەرپلىكلەر بابلىرى // 171

### فَعْلٌ fə'l، فُعْلٌ fu'l، فِعْلٌ fi'l شەكىللىرىدە باش ھەرپلىرى ھەرخىل ھەرىكىلىك ۋە ئوتتۇرا ھەرپى ساكىنلىق سۆزلەر بابى

بَرْتْ bart شاراب ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش سۇيۇق نەرسىلەرنى ئۆلچەيدىغان كەمچەن.

يَرْتْ part (yart?) [1] سۇ ئىچىدىغان قاچا. ئوغۇزچە.

يَرْتْ يُرْتْ part purt (yart yurt?): يَرْتْ يُرْتْ تُتّي *part purt tutti* — كاپلا قىلىپ تۇتۇۋالدى.

444 I

بُرْتْ burt قارا بېسىش، شۇنىڭدەك «كَتِي [2] بُرْتْ» دېيىلىدۇ. //

بِرْتْ bərt بېرىم. قولنىڭ ھەر يىلى قول ئىگىسىگە بېرىدىغان بېرىمى. بۇ سۆزنى «ى – يا» بىلەن «بِيرْتْ» شەكلىدە يازغان تۈزۈك.

تِرْتْ tïrt تىرت. اَنِكْ تُونِنْ تِرْتْ تِرْتْ يِرْتّي *anïŋ tonïn tïrt tïrt yïrtti* — ئۇنىڭ تونىنى تىرت - تىرت قىلىپ يىرتتى.

تُرْتْ tərt تۆت. تُرْتْ يَرْماقْ *tərt yarmak* — تۆت يارماق. بۇ سۆزنى «و – ۋاۋ» بىلەن «تُورْتْ» شەكلىدە يازغان تۈزۈك.

جَرْتْ جُرْتْ qart qurt ھەرقانداق نەرسىنىڭ ئۇششىقى، ئۇۋىقى.

جَرْتْ qart بىر ئاز، ئازراقىنا، كىچىككىنە. بِرْسَانْ اَنْدَا بِيرْ جَرْتْ اَغْمُرْ

---

[1] بۇ ۋە بۇنىڭدىن كېيىنكى سۆزلەر يازما نۇسخىدا «يَرْتْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز سۆزلەرنىڭ ئېلىپبە تەرتىپى بويىچە كېلىشىگە ۋە مەنىسىگە ئاساسەن «بَرْتْ» بولۇشى كېرەك، دەپ ھېسابلىدۇق ۋە «*part*» دەپ ئالدۇق. ھەم يازما نۇسخا 59- بەتتىكى ماقالدا كەلگەن «يُرت» سۆزىنىمۇ «*part*» دەپ ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ يېزىلىشى ئېنىق ئەمەس.

بَــارْ biznin̡ anda bir qart aloqumiz bar — بىزنىڭ ئۇنىڭدا ئازراققىنا ئېلىشىمىز بار.

جِرْتْ qirt چىرت. جِرْتْ سُوذْتِي qirt sužti — چىرت قىلىپ تۆكۈردى، يەنى بىر كىم چىشلىرىنىڭ ئارىسىدىن «چىرت» قىلىپ تۆكۈردى.

سَرْتْ sart سودىگەر. بۇ سۆز:

سرْتْ ازْقِي ارغْ بُلْسا يُلْدا يِيرْ

*sart azuķi arïoq bolsa yolda yər*

445 I

دېگەن ماقالدىمۇ//كەلگەن (بۇ ماقالنىڭ مەنىسى بىرنەچچە قېتىم ئېيتىپ ئۆتۈلدى).

سَرْتْ سُرْتْ sart surt چوڭراق ئاياغ كىيگەندە چىقىدىغان ئاۋاز. اَنِكْ اَذاقِي سَرْتْ سُــرْتْ قِلْدِي anin̡ ažaķi sart surt ķildi — ئۇنىڭ ئايىغى كولۇپ - كولۇپ قىلدى.

سِرْتْ sïrt قىل، يال. ئوغۇزلار تۆپە ۋە ئېدىر - جىلغىلارنىمۇ «سِرْتْ *sïrt*» دەيدۇ.

قَرْتْ ķart يارا. شۇنىڭدىن ئېلىنىپ مىجەز - خۇلقى ئەسكى ئادەم «قَــرْتْ اَرْ *ķart ər*» دېيىلىدۇ.

قُرْتْ ķurt قۇرت، ھاشارات. تۈرك خەلقلىرىنىڭ كۆپچىلىكى شۇنداق دەيدۇ. ئوغۇزلارلا بۆرىنى «قُرْتْ *ķurt*» دەيدۇ.

قَرْتْ قُرْتْ ķart ķurt قارس - قۇرس. اِلِكْ قَــرْتْ قُــرْتْ اَتّــِي *əlik ķart ķurt ətti* — بارماقلار قارسىلدىدى.

قِرْتْ ķïrt قىرت. قِــرْتْ اُتْ *ķïrt ot* — قىسقا ئوت، پاكار ئوت. شۇنىڭدەك كالتە چاچ «قِرْتْ سَجْ *ķïrt saq*» دېيىلىدۇ. بېخىل ۋە خۇلقى يامان ئادەم «قِــرْتْ كِشِــي *ķïrt kixi*» دېيىلىدۇ.

446 I

كُرْتْ كُرْتْ kürt kürt كۈرت - كۈرت. ئات يەم يېگەندە//چىقىدىغان ئاۋاز. اَتْ ارْبانِي كُرْتْ كُرْتْ يِيــدِي *at arpanï kürt kürt yədi* —//ئات ئارپىنى كۈرت - كۈرت يېدى.

172

شۇنىڭدەك ئادەم تەرخەمەككە ئوخشاش نەرسىلەرنى يېگەندە چىقىدىغان ئاۋازمۇ مۇشۇ سۆز بىلەن ئىپادىلىنىدۇ.

كُــرْتْ kürt ئىرغاي. تاغ دەرىخى. بۇنىڭدىن ئوقيا، قامچا سېپى ۋە ھاسىغا ئوخشاش نەرسىلەر ياسىلىدۇ.

قَــــرْجْ قُــــرْجْ karq kurq گـاچ - گـاچ. اِرْ تُرْمُـــــزْنِى قَــــرْجْ قُــــرْجْ يِيــــدِى
ər tarmaznī[1] karq kurq yədi —— ئادەم تەرخەمەكنى گاچ - گاچ يېدى.

قُرْجْ kurq قۇيۇچ، پولات. قُــرْجْ تَمُــرْ təmür kurq —— قۇيۇچ. چىدامىلىق، پىششىق ئادەملەر «قُرْجْ اَرَنْ kurq ərən» دېيىلىدۇ. ھەرقانداق چىڭ ۋە قاتتىق نەرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

مُرْجْ murq مۇچ، قارىمۇچ.

كَنْــدْ kənd كەنت، شەھەر. شۇنىڭدىن ئېلىنىپ قەشقەر «اَرْدُو كَنْــدْ ordu kənd» دېيىلىدۇ. بۇ «خان تۇرىدىغان شەھەر، مەركەز» دېگەن بولىدۇ. چۈنكى، بۇ شەھەرنىڭ ھاۋاسى ياخشى بولغانلىقتىن، ئافراسىياپ شۇ يەردە تۇرغان. بۇ يەر تۆۋەن چىندۇر. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: // 447 I

| | | |
|---|---|---|
| كَلْنكِزْ لَيُو اَقْتمِزْ | kəlŋizləyü aktimiz | [ كەلكۈن بولۇپ ئاقتۇق، |
| كَنْدْلَرْ اُزا جقْتمِزْ | kəndlər üzə qiktimiz | كەنتلەرنىڭ ئۈستىگە چىقتۇق، |
| فُرْخَنْ اَفْنْ يقْتمِزْ | furhan əvin yiktimiz | بۇتخانىنى يىقىتتۇق، |
| بُرْخَنْ اُزا سِجْتمِزْ | burhan üzə siqtimiz | بۇت ئۈستىگە چىچتۇق.] |

ئۇيغۇرلارغا قارشى قىلىنغان جەڭنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: ئۇلارنىڭ ئۈستىگە كەلكۈندەك ئېقىپ باردۇق، شەھەرلىرىگە باستۇرۇپ كىردۇق، بۇتخانىلىرىنى بۇزدۇق، بۇتلىرىنىڭ ئۈستىگە چىچتۇق. مۇسۇلمانلارنىڭ ئادىتى شۇنداق، كاپىرلارنىڭ يۇرتىغا بېسىپ كىرگەندە، ھاقارەتلەش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ بۇتلىرى بېشىغا تەرەت قىلىدۇ.

كَنْــدْ kənd ئوغۇزلار ۋە ئۇلارغا يېقىن يەردىكى خەلقلەر تىلىدا «يېزا - كەنت» دېگەن بولىدۇ، زور كۆپچىلىك// 448 I تۈرك خەلقلىرى تىلىدا «شەھەر» دېگەن بولىدۇ. شۇنىڭدىن ئېلىنىپ، فەرغانە شەھىرىگە «اُوزْ كَنْــدْ öz kənd» نامى بېرىلگەن، بۇ «ئۆز شەھىرىمىز» دېگەن بولىدۇ. يەنە شۇنىڭدەك «سمِز كَنْــدْ səmiz kənd»مۇ چوڭ شەھەر بولغانلىقى ئۈچۈن شۇنداق ئاتالغان. بۇنى پارسلار «سَـــمَرْ قَنْــدْ səmər kənd» دەيدۇ.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخا 230- بەتتە «تَرْمَزْ» شەكلىدە فەتھىلىك يېزىلغان، بۇ يەردە ئاۋۋال فەتھىلىك يېزىلىپ، كېيىن زەممەگە ئۆزگەرتىلگەن. بىز فەتھەنى ئىناۋەتلىك قىلدۇق.

بَرْسْ bars يولۋاس.

بَرْسْ bars بارس، يولۋاس. تۈركىي خەلقلەردىكى ئون ئىككى مۈچەل يىل نامىلىرىدىن بىرىنىڭ نامى. تۈركلەر ئون ئىككى خىل ھايۋاننىڭ ئىسمىنى ئېلىپ، ئون ئىككى يىلغا ئات قويغان، ئۇلار بالىلارنىڭ ياشلىرىنى، جەڭ تارىخلىرىنى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنى مۇشۇ يىللارنىڭ ئايلىنىشى (دەۋر قىلىشى) بىلەن ھېسابلايدۇ. بۇنىڭ كېلىپ چىقىشى مۇنداق:

تۈرك خاقانلىرىدىن بىرى ئۆزىدىن بىرنەچچە يىل ئىلگىرى بولۇپ ئۆتكەن بىر ئۇرۇشنى ئۆگەنمەكچى بولغان، بۇنىڭدا ئۇ شۇ ئۇرۇش بولۇپ ئۆتكەن يىلنى ئېنىقلاشتا خاتالاشقان. 173 // شۇ مۇناسىۋەت بىلەن بۇ خاقان ئۆز خەلقى بىلەن كېڭەش ئۆتكۈزۈپ، قۇرۇلتايدا مۇنداق دېگەن: «بىز بۇ تارىخنى ئېنىقلاشتا قانداق خاتالاشقان بولساق، بىزنىڭ كېلەچەك ئەۋلادلىرىمىزمۇ شۇنداق خاتالىشىدۇ. شۇڭا، بىز ئون ئىككى ئاي ۋە ئاسماننىڭ ئون ئىككى بۇرجىغا ئاساسلىنىپ، ھەربىر يىلغا بىر ئات قويايلى، بىزدىن كېيىن يىل ھېسابى شۇ يىللارنىڭ 449 I // ئايلىنىشى بىلەن ھېسابلانسۇن، بۇ ئارىمىزدا مەڭگۈ بىر يادىكارلىق بولۇپ قالسۇن». خەلق خاقاننىڭ بۇ پىكرىنى «شۇنداق بولسۇن» دەپ ماقۇللىغان. شۇ مۇناسىۋەت بىلەن خاقان ئوۋغا چىققان ۋە ھەممە ياۋايى ھايۋانلارنى ئىلى دەرياسىغا قاراپ قوغلاشنى بۇيرۇغان. بۇ ناھايىتى چوڭ بىر دەريا، خەلق بۇ ھايۋانلارنى ئوۋلاپ يۈرۈپ ئىلى دەرياسىغا قاراپ ھەيدىگەن. بىرمۇنچە ھايۋانلار ئۆزلىرىنى سۇغا ئاتقان. ئۇلاردىن ئون ئىككى خىلى سۇدىن ئۈزۈپ ئۆتكەن. ئەنە شۇ ئون ئىككى ھايۋاننىڭ ئىسمى ئون ئىككى يىلغا ئات قىلىپ قويۇلغان. سۇدىن ئەڭ ئاۋۋال «سِـــجْغانْ *siqqan* — چاشقان» ئۆتكەن. شۇڭا، يىل بېشى شۇنىڭ نامى بىلەن ئاتىلىپ، «سِـــجْغانْ يِلـــى *siqqan yili* — چاشقان يىلى» دېيىلگەن. ئۇنىڭدىن كېيىن سۇدىن ئۆتكەنلەر تۆۋەندىكى تەرتىپتە بولۇپ، ئۇلارنىڭ ھەربىرى بىر يىل ئۈچۈن ئىسىم بولۇپ قالغان:

اُودْ يِلِي *ud yili* — ئۆي يىلى (كالا يىلى).

بَرْسْ يِلِي *bars yili* — بارس يىلى (يولۋاس يىلى).

تَقِشْغانْ يِلِي *tavixqan yili* — توشقان يىلى.

ناكْ يِلي *nak yīlī* —— لەھەڭ يىلى (تىمساھ يىلى).

[450 I] يِلانْ يِلي *yīlan yīlī* —— يىلان يىلى.//

يُنْدْ يِلي *yund yīlī* —— ئات يىلى.

قُويْ يِلي *koy yīlī* —— قوي يىلى.

بِجِنْ يِلي *biqin yīlī* —— مايمۇن يىلى.

تَقاغُو يِلي *takaqu yīlī* —— توخۇ يىلى.

اِتْ يِلي *īt yīlī* —— ئىت يىلى.

تُنكُزْ يِلي *toŋuz yīlī* —— توڭگۇز يىلى.

توڭگۇز يىلىغا يەتكەندىن كېيىن، ھېساب يەنە چاشقان يىلىدىن قايتا باشلىنىدۇ.

مەھمۇد كاشغەري ئېيتىدۇكى: بۇ كىتابنى يازغان يىلىمىز تۆت يۈز ئاتمىش ئالتىنچى يىلىنىڭ مۇھەررەم ئېيى بولۇپ، يىلان يىلى كىرگەنىدى. بۇ يىل ئۆتۈپ تۆت يۈز ئاتمىش يەتتىنچى يىلىغا قەدەم قويغاندا، ئات يىلى كىرىدۇ. يىل ھېسابى بىز كۆرسەتكەن مۇشۇ تەرتىپ بويىچە بولىدۇ.

تۈركلەر بۇ يىللارنىڭ ھەر بىرىدە//[174] بىر خاسىيەت بار، دەپ تەخمىن قىلىدۇ. مەسىلەن: ئۇلارنىڭ قارىشىچە، ئۇي يىلى كىرگەندە، ئۇرۇش كۆپىيىدۇ، چۈنكى ئۇي بىر - بىرى بىلەن كۆپ ئۈسۈشىدىغان ھايۋان. توخۇ يىلى كىرسە، ئوزۇق - تۈلۈك كۆپىيىدۇ، لېكىن كىشىلەر ئارىسىدا تەشۋىش ئاشىدۇ، چۈنكى توخۇنىڭ يېمى دان، توخۇ داننى تېپىش ئۈچۈن ئەخلەت - چاۋارلارنى تاتىلاپ چېچىۋېتىدۇ. لەھەڭ يىلى كىرىش بىلەن ھۆل - يېغىن كۆپىيىپ،//[451 I] ئاشلىق ئوخشايدۇ، چۈنكى لەھەڭ سۇدا ياشايدۇ. توڭگۇز يىلى كىرىش بىلەن قار كۆپ ياغىدۇ، سوغۇق قاتتىق بولىدۇ، پىتنە - پاسات كۆپىيىدۇ. تۈركلەر ئەنە شۇ يوسۇندا، ھەر يىلى بىرەر ھادىسە يۈز بېرىدۇ، دەپ ئىشىنىدۇ. تۈركلەردە ھەپتىنىڭ يەتتە كۈنىنىڭ ئېتى يوق. چۈنكى «ھەپتە» دېگەن ئۇقۇم ئىسلامدىن كېيىن مەلۇم بولدى.

ئايلارنىڭ ئىسمىغا كەلسەك، شەھەرلەردە ئەرەبچە ئاي ئىسىملىرى

قوللىنىلىدۇ. كۆچمەن تۈرمۈش كەچۈرىدىغان، مۇسۇلمان بولمىغان تۈركلەر يىلنى تۆت پەسىلگە بولۇپ، ھەر ئۈچ ئاينى بىر نام بىلەن ئاتايدۇ. يىلنىڭ ئۆتۈشىنى شۇ يول بىلەن بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: نورۇزدىن كېيىنكى تۇنجى باھار ئېيىنى «اُغْلاقْ اىْ oqlaq ay» دەيدۇ، ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئاينى «اُلُغْ اُغْلاقْ اىْ uluq oqlaq ay» دەيدۇ. چۈنكى، بۇ ئايدا ئوغلاق چوڭ بولىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئاينى «اُلُغْ اَىْ uluq ay» دەيدۇ، چۈنكى بۇ ئاي يازنىڭ ئوتتۇرىسىدا بولۇپ، بۇ چاغدا يەر - يۈزى تۈرلۈك نېمەتلەرگە تولۇپ، مال - ۋارانلار سەمرىيدۇ، سۈت كۆپىيىدۇ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش. كۆپ ئىشلىتىلمىگەچكە، قالغان ئاي ئىسىملىرىنى بۇ يەردە سۆزلەپ ئولتۇرمايمەن. ئۆزۈڭ بىلىۋال.

بَرْسْ bars قاپارتقۇ. پىت، پاشا چېقىشتىن ياكى يەل تېشىشتىن پەيدا بولغان ئىششىق. انكْ اَتى بَرْسْ بُلْدي anïŋ əti bars boldï — ئۇنىڭ ئېتى (بەدىنى) قاپاردى. [452 I]

تَرْسْ tərs تەس، قىيىن. ھەرقانداق تەس ئىش «تَرْسْ اِيشْ tərsix» دېيىلىدۇ.

جَــرْسْ جَــرْسْ qars qars چارس - چارس. اُلْ انى جَــرْسْ جَــرْسْ اُرْدي ol anï qars qars urdï — ئۇ ئۇنى چارس - چارس ئۇردى. «تَــرْسْ تَــرْسْ اُرْدي tars tars urdï — تارس - تارس ئۇردى» تۇشمۇتۇشتىن تارسىلدىتىپ ئۇرسا، شۇنداق دېيىلىدۇ.

قَرْسْ k̡ars يۇڭ چەكمەن چاپان، تۆگە ياكى قوي يۇڭىدىن ئىشلەنگەن كىيىم. [175]

قَــرْسْ قَــرْسْ k̡ars k̡ars قارس - قارس. چاۋاك ئاۋازى. قَــرْسْ قَــرْسْ اَيــا يَــپْتِي k̡ars k̡ars aya yaptï — قارسىلدىتىپ چاۋاك چالدى.

كُلْفْ kəlv گۆلۈپ. تامْ كُلْفْ يقلْدي tam kəlv yïk̡ïldï — تام گۆلۈپ قىلىپ يىقىلدى.

بَرْقْ bark̡: اَفْ بَرْقْ əv bark̡ — ئۆيۋاق. «بَرْقْ bark̡» سۆزى يالغۇز ئىشلىتىلمەيدۇ «اَفْ əv» سۆزى بىلەن جۈپلەشتۈرۈپ ئىشلىتىلىدۇ.

تُرْقْ turk̡ تۇرق، تەقى - تۇرقى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ ئۇزۇنلۇقى، بويى. بِيرْ سُنْكُو تُرْقـــى bir süngü turk̡ï — بىر نەيزە بويى، بىر نەيزە ئۇزۇنلۇقىدا. [453 I] يِــيرْ اِيــنِي تُرْقـــى yər əni turk̡ï — يەرنىڭ ئېنى ۋە بويى.

جُلْقْ qulķ: جُلْقْ اَسْكُركْ *qulķ əsgürük* — غەرق مەست، پۈتۈنلەي ھوشسىز.

جَلْقْ جُلْقْ qalķ qulķ جالاق - جۇلۇق. ئىتتىرىش ياكى ئۇرۇشتىن چىققان ئاۋاز. جَلْقْ جُلْقْ يدرقلدى[1] *qalķ qulķ yudrukļīdī* — جالاق - جۇلۇق مۇشتلىدى.

قِرْقْ ķïrķ قىرىق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قِرْقْ يِلْقا تكِينْ بایْ جِغایْ تُزْلِنُورْ

*ķirķ yïlķa təgin bay qïqay tüzlinür*

قىرىق يىلغىچە باي بىلەن كەمبەغەل تەڭلىشىدۇ.

ئۆلۈم - يېتىم ياكى زاماننىڭ ئۆزگىرىشى ئارقىسىدا، قىرىق يىلغىچە باي بىلەن كەمبەغەل تەڭلىشىپ قالىدۇ.

بِرْكْ bərk بەك، چىڭ. بِرْكْ نانْكْ *bərk nəŋ* — بەك نەرسە. ئەسلى «بِكْ» *bək* بولۇپ «ر - *r*» كېيىن قوشۇلغان.// 454 I

بُرْكْ bərk بۆك. تاتْسِزْ تُرْكْ بُلْماسْ باشْسِزْ بُرْكْ بُلْماسْ *tatsiz türk bolmas baxsiz bərk bolmas* — تاتسىز تۈرك بولماس، باشسىز بۆك بولماس. باشسىز بۆك بولمىغاندەك، پارسلاردىن خالىي تۈركمۇ بولمايدۇ.

تُرْكْ türk تۈزك. تۈرك شەھەرلىرىدىن بىرىنىڭ نامى.

تِرْكْ tərk تېز. تِرْكْ كَلْ *tərk kəl* — تېز كەل. ھەرقانداق بىر ئىشنى تېز قىلىشقا ئۈندەشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن: تَرْكْ قِلْ *tərk ķīl* — تېز قىل.

تُرْكْ türk تۈرك. تەڭرى يارلىقىغۇچى نۇھنىڭ ئوغلىنىڭ ئىسمى. بۇ — نۇھنىڭ ئوغلى تۈرككە تەڭرى تەرىپىدىن قويۇلغان ئىسىم. ئۇنىڭ ئەۋلادىمۇ «تۈرك» دەپ ئاتىلىدۇ. تەڭرىنىڭ ﴿هَلْ اَتٰى عَلَى الْاِنْسانِ حينٌ مِنَ الدَّهْرِ﴾ ئايىتىدە «اِنْسانْ» سۆزى «بىرلا ئادەم»نى بىلدۈرۈپ كەلگەن. ﴿لَقَدْ خَلَقْنَا الْاِنْسانَ فى اَحْسَنِ تَقْويمٍ. ثُمَّ رَدَدْناهُ اَسْفَلَ سافِلينَ. اِلَّا الَّذينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصّالِحاتِ﴾ ئايىتىدە بولسا، «اِنْسانْ» سۆزى «كۆپ ئادەم»نى بىلدۈرۈپ كەلگەن. بۇ يەردە ئىستىسنا بار،// پەقەت 176

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا چېكىتسىز ۋە ھەرىكىسىز بېرىلگەن. بىز بۇ سۆزنىڭ بۇ يەردە «مۇشتلىدى» دېگەن مەنىدە كەلگەنلىكىنى ۋە يازما نۇسخا 462- بەتتە «يُدْرُقْ *yudruk* — مۇشت»، 492- بەتتە «يُدْرُقْلَنْدي *yudruķ landī* — مۇشتلاندى» دەپ كەلگەنلىكىنى، شۇنىڭدەك بىرمۇنچە تۈركىي تىللاردا بۇ سۆزنىڭ بارلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، «*yudrukļīdī*» دەپ ئالدۇق.

كۆپلۈكتىنلا ئىستىسنا قىلىش مۇمكىن. «تۈرك» سۆزى نۇھ ئوغلىنىڭ ئىسمى بولۇپ كەلگەندە، بىرلا كىشىنى بىلدۈرىدۇ، نۇھ ئەۋلادلىرىنىڭ ئىسمى بولۇپ كەلگەندە «بشرْ — ئادەمزات» سۆزىگە 455 I ئوخشاش ئىنسانلار توپىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ سۆز ھەم بىرلىك، ھەم كۆپلۈك مەنىسىدە ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن: «رۇم» سۆزى تەڭرى يارلىقىغۇچى ئىسھاقنىڭ ئوغلى ئىسۇغا ۋە ئىسۇ ئوغلى رۇمغا ئىسىم بولغىنىدەك، رۇم ئەۋلادلىرىنىڭمۇ ئىسمى بولۇپ كېلىدۇ، «تۈرك» سۆزىنىڭمۇ ئەھۋال شۇنداق.

بىز « ‹تۈرك› دېگەن ئىسىمنى ئۇلۇغ تەڭرى ئۆزى قويغان» دېدۇق. چۈنكى، الشّيْخُ الْاِمامُ الزّاهدُ الْحُسَيْنُ بنُ خَلَفِ الْكاشْغَرِي — قەشقەرلىك خەلەف ئوغلى تەقۋادار ئىمام ئۇستاز ھۈسەيىننىڭ «ابْنُ الْغَرْقى» دېگەن ئادەمدىن ئاڭلاپ ماڭا ئېيتىپ بېرىشىچە، «ابْنُ ابي الدُّنْيا» دېگەن نام بىلەن تونۇلغان الشّيْخُ ابُوبكْرِ الْمُفيدُ الْجرْجراني — جەرجەرالىق ئۇستاز ئەبۇبەكرى مۇفىد ئاخىر زامان توغرىسىدا يازغان بىر كىتابىدا پەيغەمبىرىمىزدىن نەقىل كەلتۈرۈپ، مۇنداق بىر ھەدىسنى رىۋايەت قىلغان: «يقُولُ الله جلّ وعزّ انّ لي جُنْدا سمّيْتُهُمْ التُّرْك و اسْكنْتُهُمْ الْمشْرِق فاذا غضبْتُ على قوْمٍ سلّطْتُهُمْ عليْهِمْ — ئۇلۇغ تەڭرى ئېيتىدۇ: مېنىڭ بىر تائىپە قوشۇنۇم بار، ئۇلارنى تۈرك دەپ ئاتىدىم، ئۇلارنى كۈنچىقىشقا ئورۇنلاشتۇردۇم. بىرەر قوۋمغا غەزەپلەنسەم، تۈركلەرنى ئۇلارنىڭ ئۈستىگە ئەۋەتىمەن».

بۇ ھال ئۇلارنىڭ باشقا خەلقلەرگە نىسبەتەن پەزىلەتلىك ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. چۈنكى، ئۇلارغا تەڭرى 456 I ئۆزى ئات قويغان، ئۇلارنى يەر يۈزىنىڭ ئەڭ ئېگىز، ئەڭ ھاۋالىق جايلىرىغا ئورۇنلاشتۇرغان ۋە «ئۆز قوشۇنۇم» دېگەن. ئۇنىڭ ئۈستىگە تۈركلەر كۆركەم، يېقىملىق، ئوچۇق چىراي، ئەدەپلىك، قېرىلارنى ھۆرمەتلەيدىغان، ۋەدىسىگە ۋاپا قىلىدىغان، ئاددىي - ساددا، كەمتەر، دادىل، مەرد ۋە شۇنىڭغا ئوخشايدىغان سان - ساناقسىز پەزىلەتلەرگە ئىگە. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *kaqan kərsə anī türk* | قَجَنْ كُرْسا اَنِي تُرْكْ |
| *božun anoqa anīŋ aydaqī* | بذُنْ انْغا اَنكْ اَيْدَجي |
| *muŋar təgir uluqluk* | مُنكر تَكِرْ اُغْلقْ |
| *munda nərü kəslinür* | مُنْدا نَرُو كَسْلِنُورْ |

[ قاچان ئۇنى تۈرك دەپ تونۇسا،

خەلق ئۇنىڭغا شۇنى ئېيتىدۇ:

بۇنىڭغا ئۇلۇغلۇق تېگىدۇ،

بۇنىڭدىن باشقىسىغا ئاشمايدۇ.]

بىر كىشىنى ماختاپ شۇنداق دېيىلگەن: ئەگەر ئۇنى تۈرك دەپ تونۇسا، خەلق جەزمەن «ئۇلۇغلۇق، ياخشىلىق بۇ ئادەمگە يارىشىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن باشقىغا ئاشمايدۇ» دەيدۇ.// [I 457]

«تۈرك» سۆزى بىرلىك ھەم كۆپلۈك مەنىلىرىدە كېلىدۇ. مەسىلەن: «كمْ سنْ *kim sən* — كىم سەن؟» دېگۈچىگە «تُرْكْ منْ *türk mən* — تۈرك مەن» دەپ جاۋاب بەرسە، بۇ بىرلىك بولىدۇ. «تُرْكْ سُوسي اتْلنْدي *türk süsi atlandï* — تۈرك قوشۇنى ئاتلاندى» دېيىلگەندە، كۆپلۈكنى بىلدۈرىدۇ.// [177]

تُرْكْ türk ۋاقىت مەنىسىنى بىلدۈرىدىغان سۆز بولۇپ، «تازا يېتىلگەن ۋاقتى» دېگەن مەنىدە. تُرْكْ اُزُمْ اُودي *türk üzüm ödi* — تازا ئۈزۈم پىشىشقى. تُرْكْ قياشْ اُودي *türk kuyax ödi* — تازا چىڭقىچۈش ۋاقتى. تُرْكْ يِكتْ *türk yigit* — تازا ياش قۇرامىغا يەتكەن يىگىت.

سَرْكْ sərk چاقچۇق. ساپال قاچا ۋە ئۇنىڭ سۇنۇقلىرى.

سُرْكْ sørk: انِكْ اداقي سُرْكْ بُوزْتكْ *anïŋ ażakï sørk buztəg* — ئۇنىڭ ئايىغى مۇزدەك سوغۇق. بۇ سۆز پەقەت مۇشۇ ئورۇندىلا ئىشلىتىلىدۇ.

كُرْكْ kürk كۈرك، جۇۋا.

كُرْكْ kørk كۆرك، گۈزەللىك. كُرْكْلُكْ *kørklüg* — كۆركەم، چىرايلىق.

ئوتتۇرىسى ساكىنلىق سۆزلەر بابى تۈگىدى.// [I 458]






كلـــــبْ kələp كېلـەپ. تـۈرك يايلاقلىرىـدا ئۆسـىدىغان بىـر خىـل ئـوت؛ مـالـلارنى تېـز سەمرىتىدۇ.

بَسُتْ basut ياردەمچى، يۆلىگۈچى؛ كۆيۈنگۈچى.

بَسْتُ basut بوسۇت، ياردەم. اَلْ مىكا بسْت برْدي *ol maŋa basut bərdi* — ئۇ ماڭا ياردەم بەردى.

يۇقىرىقى ئىككى سۆز بىر ـ بىرىگە يېقىن.

بُلتْ bulït بۇلۇت. قرا بُلتْ *kara bulït* — قارا بۇلۇت. اقْ بْتْ *ak bulït* — ئاق بۇلۇت.

ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قَرا بُلِتغْ يِيلْ اَجارْ اُرُنْجْ بِلا اِيلْ اَجارْ

*kara bulïtïq yəl aqar urunq bilə əl aqar*

قارا بۇلۇتنى يەل ئاچار، ھۆكۈمەت ئىشىكىنى پارا ئاچار.

قارا بۇلۇتلار ئاسمانىنى قاپلىۋالغاندا، ئۇنى شامال تارقىتىدۇ، ھۆكۈمەت ئىشىكىنى پارا ئاچىدۇ. بۇ ماقال ئىشنى پۈتتۈرۈش ئۈچۈن مال ـ مۈلۈكنى [459 I] ئايىماسلىقتا ئۇندەپ// ئېيتىلىدۇ. قويۇق چاچمۇ بۇلۇتقا ئوخشىتىلىدۇ. بُلتْ تــكْ سَجي *bulït təg saqï* — بۇلۇتتەك چېچى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

*aqdī bulīt kəkrəyü* — اَغْدِي بُلِتْ كُكْرَيُو
*yaqmur tolī səkriyü* — يَغْمُرْ تُلِي سَكْرِيُو
*kalīk anī ügriyü* — قَلِقْ اَنِي اُكْرِيُو
*kanqa barīr bəlgüsüz* — قَنْجا بَرِيرْ بَلْكُوسُوزْ

[بۇلۇت گۈلدۈرلەپ (چاقماق چېقىپ) ئۆرلىدى،
يامغۇر، تولى سەكرىشىپ (ياغدى)،
شامال ئۇنى تەۋرىتىپ (قوغلىدى)،
نەگە بارار؟ بەلگىسىز.]178//

چاقماق چېقىپ، بۇلۇت كۆتۈرۈلدى، يامغۇر ۋە تولى ياغماقتا، شامال بۇلۇتلارنى قوغلاپ سۈرمەكتە، ئۇلارنىڭ نەگە بېرىشىنى بىلگىلى بولمايدۇ.

تُبُتْ tübüt تۇبۇت. تۈرك ئەللىرىدە ياشايدىغان بىر قوۋم. ئىپار كېيىك شۇلارنىڭ يۇرتىدىن چىقىدۇ. بۇ كېيىكنىڭ460 I//كىندىكى كېسىۋېلىنىدۇ. ئەنە شۇ نەرسە «كىندىك ئىپار» دېيىلىدۇ. تۇبۇتلار «ثابِتْ» ئىسمىلىك بىر ئادەمنىڭ ئەۋلادىدۇر. بۇ يەمەنلىك ئادەم بولۇپ، ئۇ يەردە (يەمەندە) بىر ئادەمنى ئۆلتۈرۈپ قويغانلىقتىن، جىنايىتىدىن قورقۇپ، كېمە بىلەن چىنغا كەلگەن. بۇ يەر ئۇنىڭغا ياراپ قېلىپ، شۇ يەرگە ئورنىشىپ قالغان. كېيىن ئۇنىڭ ئۇرۇق - ئەۋلادى كۆپىيىپ، تۈركلەر زېمىنىدىن مىڭ بەش يۈز پەرسەخ يەر ئالغان. بۇ يەرنىڭ شەرق تەرىپى چىنغا، غەرب تەرىپى كەشمىرگە، شىمال تەرىپى ئۇيغۇر يۇرتىغا، جەنۇب تەرىپى ھىند دېڭىزىغا تۇتىشىدۇ. ئۇلارنىڭ تىللىرىدا ئەرەبچىنىڭ تەسىرى بار، «ئانا»نى «اُمّا *uma*». «ئاتا»نى «ابا *aba*» دەيدۇ.

تكتْ təgit «تكيْن *təgin*» سۆزىنىڭ كۆپلۈك شەكلى. بۇ سۆز ئەسلىدە «قۇل» دېگەن مەنىدە ئىدى. كېيىن خاقان ئوغۇللىرىنىڭ ئۇنۋانى بولۇپ قالغان. بۇنداق كۆپلۈك شەكلى قائىدىگە توغرا كەلمەيدۇ. اَكَا تَكِتْ *əgə təgit* — ئاددىي خەلقنىڭ چوڭلىرى بىلەن خاقان ئوغۇللىرىنىڭ كىچىكلىرىگە بېرىلىدىغان نام. بۇ ئىككى سۆز دائىم بىللە ئىشلىتىلىدۇ. «اَكا *əgə*» سۆزى زۇلقەرنەيىن زامانىدا، زۇلقەرنەيىن بىلەن تۈركلەر يارىشىشتىن ئىلگىرى، ئۇلارنىڭ ئالدىنقى قوشۇنلىرى ئارىسىدا توقۇنۇش يۈز بەرگەندە مەيدانغا كەلگەن.461 I//

جُكُتْ qөküt پاكار، پەتەك. جُكُتْ كشى *qөküt kixi* — پاكار ئادەم. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

جكتْ qigit چىگىت. ئارغۇچە.

سبُتْ sipüt سوۋۇت، يۇمغاقسۇت، قەشقەرچە.

سُغُتْ soqut سوغۇت، قېتىق پىشلىقى. قارلۇقچە.

سُغْتْ soqut ھېسسىپ. ئۇچەي ئىچىگە گۆرۈچ، گۆش ۋە دورا - دەرمەك سېلىپ قىلىنىدىغان يېمەكلىك.

سغتْ sïqït يىغا - زار.

سُكُتْ sөgüt سۆگەت. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

سُكُتْ سُولِنكا قَذِنْكْ قاسِنكا

*sөgüt süliŋə kažïŋ kasïŋa*

سۆگەت سۆللۇكى بىلەن، قېيىن قاتتىقلىقى بىلەن.

بۇ ماقال «ھەر بىر نەرسە ئۆز ئەسلىگە تارتقىنى ياخشى» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.

قَجُتْ k̡aqut تۇتۇشۇش. جەڭدە ۋە غوۋغادا يىگىتلەرنىڭ بىر - بىرى بىلەن ئېلىشىشى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

قرتْ k̡arït ئوغرىلاش، بۇلاڭ - تالاڭ قىلىش. تۈركمەنچە. بۇ سۆز ئەرەبچە «غارت» سۆزىدىن ئېلىنغان بولسا كېرەك.



قُرُتْ k̡urut قۇرۇت. سۈتتىن ئىشلەنگەن قۇرۇت.

قَنَتْ k̡anat قانات.

قُنتْ k̡onat قاياش، قولۇم - قوشنا. بىر - بىرى بىلەن ئۆم ئۆتىدىغان كىشىلەر توپى. اُلْ مَنكْ قُناتم اُلْ *ol məniŋ konatïm ol* — ئۇ مېنىڭ قاياشىم ئۇ.

كبتْ kəbit دۇكان، ھاراق دۇكىنى.

كُجَتْ kөqət كۆچەت. خارەزمدە ياشايدىغان بىر تۈرك قەبىلىسى.

كُجُتْ kөqüt ئات - ئۇلاغ.

كَذْتْ kəžüt كىيىت. كۆپىنچە تويدا ئىشلىتىلىدىغان كىيىم - كېچەك، يەنى كۆيئوغۇلنىڭ ۋە كېلىنىنىڭ يېقىنلىرىغا سوۋغا قىلىپ كىيدۈرۈلىدىغان كىيىم -

كېچەك. كذُتْ بَرْدِي *kəżüt bərdi* —— كىيىت قويدى.

كرتْ kirit كىلىت، ئاچقۇچ. بۇ سۆز ئەرەبچىگە يېقىن كېلىدۇ. چۈنكى، بۇنىڭ ئەرەبچىسى «اقْليـــدْ» دۇر. بۇ سۆزدىكى «ق – *ķ*» ھەرپى «ك – *k*» گە، «ل – *l*» ھەرپى «ر – *r*» غا، «د – *d*» ھەرپى «ت – *t*» غا ئالماشقان، «ا – ئەلىف» چۈشۈرۈپ قويۇلغان.

كُلْتَ külüt كۆلكە. خەلق ئارىسىدا كۆلكە بولغان نەرسە.

بُقَجْ bukaq ساپال قاچا. اَشجْ بُقــجْ *əxiq bukaq* —— قازان - قومۇچ. بۇ ئىككى سۆز بىللە ئىشلىتىلىدۇ.// 463 I

بكَجْ bəkəq تېگىنلەرنىڭ لەقىمى. «بكَجْ ارْسْلانْ تكَيــنْ» *bəkəq arslan təgin* دېگەنگە ئوخشاش. بۇ سۆز يۇمشاق «ك – *g*» بىلەن ئېيتىلسا، «بەگ» سۆزىنىڭ كىچىكلىتىلگەنلىكى بولۇپ، ئامراقلىق ۋە ئەركىلىتىش تۈيغۇلىرىنى بىلدۈرىدۇ. چۈنكى، «ئەمىر» مەنىسىدىكى «بـــاكْ» *bəg* سۆزىنىڭ ئاخىرقى ھەرپى يۇمشاق «ك – *g*»دۇر.

بُلُجْ boluq بولۇچ. ئەرلەر ئىسمى.

تُقَجْ tok,uq توقاچ. بۇ سۆز «تُقْ رْ» *tok ər* —— توق ئادەم» دېگەن ئىبارىدىكى «تُقْ» *tok* سۆزىدىن ياسالغان. چۈنكى، توقاچ ئادەمنى تويدۇرىدۇ.

تكُجْ tiküq تۈكۈچ، چەككۈچ.

جَنَجْ qanaq زەيپانە؛ جۈرئەتسىز، قورقۇنچاق ئادەم.

سَنَجْ sanaq چاناچ. سَنَجْ كسرْلُو *sanaq kəsürgü*[1] —— چاناچ - تۇلۇم.

قَقَجْ k,ak,aq قاقاچ، كىر. تُونْ قَقَجْ بُلْدِي *ton kakaq boldi* —— تون كىر بولدى.// 464 I

قُلجْ kuluq قۇلۇچ. ئەرلەر ئىسمى.

قُلجْ k,ulaq غۇلاچ. بۇنىڭ ئەسلى «قُلْ اَجْ» *kol aq* —— قولنى ئاچ» دېگەن بولىدۇ. بِرْ قُلجْ بَرْجِنْ *bir kulaq barqin* —— بىر غۇلاچ تاۋار.

---

[1] بۇ سۆز بۇ ئورۇندا «كسرْلُو» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، لېكىن «دىۋان» نىڭ يازما نۇسخا 245- بېتىدە «كسُـــرْكُو» شەكلىدە يېزىلىپ، يەنە «تۇلۇم» دەپ مەنە بېرىلگەن. شۇنىڭ ئۈچۈن بىز بۇ سۆزنى «*kəsürgü*» دەپ ئالدۇق.

قِلِجْ kïlïq قىلىچ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قُشْ قِلِجْ قِنْقا سِغْماسْ *kox kïlïq kïnka sïqmas*

قوش قىلىچ بىر قىنغا سىغماس.[180]

بۇ ماقال ئىككى ئادەم بىر ئىشقا ئىنتىلگەندە ياكى ئىككى ئادەم بىر قىزنى ئالماقچى بولغاندا ئېيتىلىدۇ. خاقانىيە بەگلىرىگىمۇ مۇشۇ سۆز بىلەن ئات قويۇلىدۇ. مەسىلەن: «قِلِجْ خَانْ *kïlïq han*» دېگەندەك. بۇ «ئىش ـ ھەرىكەتتە قىلىچتەك ئۆتكۈر خاقان» دېگەن بولىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اَرَنْ اَلْپِي اُقِشْتِيلَرْ *ərən alpï okïxtïlar*

قِنِكِرْ كُوزِنْ بَقِشْتِيلَرْ *kïŋïr kəzin bakïxtïlar*[465 I]

قَمُغْ تُلْمُنْ تُقِشْتِيلَرْ *kamuq tolmun tokïxtïlar*

قِلِجْ قِنْقا كُوجِنْ سِغْدِي *kïlïq kïnka küqin sïqdi*

[ باتۇر ئەرلەر (بىر ـ بىرىنى جەڭگە) چاقىرىشتى،
قىڭغىر كۆز بىلەن قاراشتى،
ھەممە قورال بىلەن توقۇنۇشتى،
قىلىچ قىنغا تەستە سىغدى.]

بىر جەڭنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: باتۇرلار بىر ـ بىرىنى چاقىرىشتى، غەزەپلىك كۆزلەر بىلەن قاراشتى، ھەممە قوراللارنى ئىشقا سېلىپ جەڭ قىلدى، نۇرغۇن قان ئۆيۈپ قالغانلىقتىن، قىلىچلار قىنغا ئاران سىغدى.

قَمِجْ kamïq چۆمۈچ، ساپلىق.

كُتِجْ kətiq كۆتلەش. ياش بالىلارنى تىللىغاندا ئېيتىلىدىغان سۆز. بۇ «كۆتكە ئوخشاش سېسىق» دېگەن بولىدۇ.

كُـزَجْ kəzəq كوزا. بۇ سۆز ئەرەبچىگە ئوخشايدۇ، پەقەت «ج ـ q» ھەرپى «ھ ـ h» ھەرپىنىڭ ئورنىغا ئالماشقان.

كُذَجْ kəżəq يۇقىرىقىغا ئوخشاش، «كـورا» دېگەن بولىدۇ. ئارغۇچە. «ذ ـ ż» بىلەن

«ز – z» ھەرپلىرى خۇددى ئەرەبچىدىكىگە ئوخشاش بىر - بىرىنىڭ ئورنىغا ئىشلىتىلگەن. ئەرەبلەر «يازدى» سۆزىنى «ذَبَـرَ» دەپ يازغاندەك «زَبَـرَ» دەپمۇ يازىدۇ. «شور سۇ»نى «ماءٌ ذُعاقٌ» دەپ يازغاندەك «ماءٌ زُعاقٌ» دەپمۇ يازىدۇ. // 466 I

كُمَجْ kəməq كۆمەچ. كۆلگە كۆمۈپ پىشۇرۇلغان نان.

كُمُـجْ kəmüq كۆمۈك، كۆمۈلگەن خەزىنە. اُلْ كُمُـجْ بُلْـدِي ol kəmüq buldi — ئۇ كۆمۈلگەن خەزىنە تېپىۋالدى.

مَشجْ məxiq: مَشجْ اُزُمْ məxiq üzüm — قارا ئۈزۈم.

بُترْ putar «بَرْدِي bərdi» دېيىلىدىغان رەختنى توقۇشتا ئىشلىتىلىدىغان ئۆرۈش يىپ.

بَدرْ بدرْ bədər bədər: بَدرْ بدرْ يُكْرْدِي bədər bədər yügürdi — بەدەر قاچتى، يەنى يۈگۈرگەندە پاقۇر - پۇقۇر ئاۋاز چىقتى.

بَسَرْ basar تاغ سامسىقى.

بغـرْ baoqïr بېغىر، جىگەر. ھېچكىمگە بويۇن ئەگمەيدىغان كىشى «بَـدُكْ بغرْلـغْ bədük baoqïrlïoq — چوڭ بېغىرلىق» دېيىلىدۇ. بۇ «جىگىرى بار» دېگەن بولىدۇ. ئوقيانىڭ ئوتتۇرىسى «يا بَغْرِي ya baoqri» دېيىلىدۇ.

بَقِرْ bak̦ïr مىس. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

بارْ بَقِرْ يُوقْ اَلْتُونْ bar bak̦ïr yok̦ altun باردا مىس، يوقىدا ئالتۇن.

بار بولسا مىستەك قەدىرسىز، يوق بولسا ئالتۇندەك قەدىرلىك بولىدۇ. بۇ ماقال ئۇرۇق - تۇغقانلىرى ئارىسىدا خارلىنىپ يۈرگەن كىشى ئارىدىن يوقالغاندا، ئۇنىڭ قەدرى ئۆتۈلگەنگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ. // 467 I

بَقـرْ bak̦ïr چىنىدا قۇيۇلغان بىر خىل مىس ئاقچىنىڭ ئىسمى. ئېلىم - سېتىمدا ئىشلىتىلىدۇ.

بَقِرْ سُقِمْ bak̦ïr sok̦ïm // 181 باقىر سوقىم. مىرريخ (مارس) يۇلتۇزىنىڭ ئېتى. قىزغۇچلۇقتا مىسقا ئوخشايدۇ.

بُكْرْ bəgür بۆرەك.

بُكْرْ bügür بۈگۈر. كۇچا شەھىرى بىلەن ئۇيغۇر ئېلى ئارىلىقىدىكى تاغ ئۈستىگە قۇرۇلغان قەلئە. بۇ يەر چېگرا.

تبرْ tapar تاپار. قىپچاق خانلىرىدىن «انالْ اُوزْ ïnal oz»نىڭ ئىككى ئوغلىنىڭ بىرى.

تَتِرْ tatïr تېتىر، تاقىر. تَتِرْ يِيرْ *tatïr yər* — تېتىر يەر، سۇسىز ۋە دەرەخسىز يەر.

تتِرْ titir ھىنگان تۆگىنىڭ يەنە بىر خىل ئاتىلىشى.

تَقِرْ تَقِرْ tak̡ïr tak̡ïr تاقىر - تۇقۇر. اتْ اذاقِى تقِرْ تقِرْ اتّى *at ażak̡ï tak̡ïr tak̡ïr ətti* — ئات ئايىغى تاقىر - تۇقۇر قىلدى.

تكِرْ تكِرْ tikir tikir: «تكِرْ تِكِــرْ اتَّــى *tikir tikir ətti*» بۇنىڭ مەنىسى يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش.

تمُرْ təmür تۆمۈر. بۇ سۆز «كُوكْ تمُــرْ كَــرُو تُرْمَــاسْ *kək təmür kərü turmas*» دېگەن ماقالدىمۇ كەلگەن. بۇ «كۆك تۆمۈر بىكار تۇرمايدۇ، تەگكەن يېرىنى يارىلايدۇ» 468 I دېگەن//بولىدۇ. بۇنىڭ باشقا بىر مەنىسىمۇ بار. قىرغىز، ياباقۇ، قىپچاق ۋە باشقا خەلقلەر قەسەم ئىچكەندە ياكى ۋەدە قىلغاندا، قىلىچنى يالىڭاچلاپ، ئالدىغا كۆندىلەڭ قويىدۇ - دە، «بُــو كُــوكْ كرْسُــونْ قِــزِلْ جِقْسُــونْ *bu kək kirsün k̡izïl qïk̡sun*» دەيدۇ. بۇ «ۋەدە بۇزۇلسا، قىلىچ قانغا بويالسۇن، تۆمۈر ئۆچ ئالسۇن» دېگەن بولىدۇ. چۈنكى، ئۇلار تۆمۈرگە ھۆرمەت قىلىدۇ.

تَمُرْ tamur تومۇر. ئوغۇزلار بۇ سۆزدىكى «م - *m*»نى فەتھەلىك قىلىپ سۆزلەپ، «تمَــرْ *tamar*» دەيدۇ. ئۇلار سۆزنى ھەمىشە يېنىكلىتىپ سۆزلەيدۇ. فەتھە ھەرىكىلەر ئىچىدە ئەڭ يېنىكى بولغاچقا، ئۇلار كۆپىنچە فەتھە بىلەن سۆزلەشكە مايىل كېلىدۇ.

تَقَــرْ tavar تاۋار. جانلىق ۋە جانسىز ماللار. ئوغۇزلار ۋە باشقىلار بۇ سۆزنى «و - ۋاۋ» بىلەن «تَوَرْ *tawar*» دەيدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

تقرْ كمنْكْ اُكْلسا بكْنكْ انكرْ كَرْكَيُورْ *tavar kimiŋ üklisə bəglik aŋar kərgəyür*
469 I
تَقَرْ سزنْ قَلِبْ بَكْ اَرَنْسزنْ اَمْكَيُورْ *tavarsizïn k̡alïp bəg ərənsizin əmgəyür*//

[ كىمنىڭ مېلى كۆپەيسە، بەگلىك ئاڭا يارىشۇر،
بەگ مالسىز قالسا، ئادەمسىزلىكتىن ئەمگىلىدۇ.]

كىمنىڭ مېلى كۆپەيسە، ئۇ باشقىلارغا قارىغاندا ئەلنى ئىدارە قىلىش ئىشىغا لايىقراق بولىدۇ؛ مالسىز قالغان بەگ ئۆز ئەتراپىغا ئادەم يىغالماي قىينىلىدۇ، چۈنكى كىشىلەر ئۇنىڭغا مېلىنى دەپ خىزمەت قىلىدۇ.

جُبرْ qupur چۇپۇر. ئۆچكە چۇپۇرى. ھېچ نەرسىگە ئەرزىمەيدىغان، كېرەكسىز نەرسىلەرنى «جُبُرْ جَبُرْ qupur - qapur» دېيىشمۇ شۇنىڭدىن كەلگەن.

182 جُتُرْ qutur بەتخۇي. جُتُرْ كشى qutur kixi — بەتخۇي ئادەم، مىجەزى ئەسكى ئادەم.//

جَغرْ qaoqïr شىرنە.

جغرْ qaoqïr ھاراق، شاراب، بۇ ئىككى سۆز بىر - بىرىگە قارىمۇقارشى ئىككى مەنىنى بىلدۈرىدىغان سۆز.

جَغرْ qaoqïr چىغىر يول.

جَقرْ qak̦ïr چېقىر. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اتْ جَقري اَتْقا تَكيرْ اَتْ جَقري اتْقا تَكْماسْ

470 I
*it//qak̦ïrï atk̦a təgir at qak̦ïrï ïtk̦a təgməs*

چېقىر كۆز ئىت ئاتقا باراۋەر كېلەر، چېقىر كۆز ئات ئىتقىمۇ باراۋەر كەلمەس.

چۈنكى، چېقىر كۆز ئاتنىڭ كۆزى ياخشى كۆرمەيدۇ. بۇ ماقال ئۇنداق ئاتقا يېقىن يولىماسلىققا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

جكِــرْ جكِــرْ qigir qigir گىچىر - گىچىر. قۇم ئارىلىشىپ قالغان ناننى چاينىغاندا چىقىدىغان ئاۋاز.

سُغُرْ suoqur سۇغۇر. بۇنىڭ تېرىسىدىن يامغۇرلۇق قىلىنىدۇ.

سغرْ sïoqïr خانلارنىڭ كۆپ ئادەم بىلەن قىلىدىغان بىر خىل ئوۋى. بۇنىڭدا، خاننىڭ ئادەملىرى ئورمانلارغا ۋە قىرلارغا تارقىلىپ، ياۋا ھايۋانلارنى خان تۇرغان يەرگە قوغلاپ كېلىدۇ. خان ئالدىغا كەلگەن ھايۋانلارنى ھېچ ئاۋارە بولماستىن ئوۋلاۋېرىدۇ.

سغرْ sïoqïr سىيىر، كالا. سُوقْ سغرِ *suv sïoqïrï* — سۇ كالىسى.

قترْ k̦atïr قېچىر.

قدرْ k̦adïr قىيىن، جاپالىق. قدرْ نَــنْ *k̦adïr nəŋ* — قىيىن نەرسە. قدرْ يـرْ
471 I
*k̦adïr yər* — تاغلاردا قار ۋە مۇز قېلىن بولغانلىقتىن، ئۆتۈش قىيىن بولغان يەر.//

قدرْ k̦adïr: قَدِرْ قِشْ *k̦adïr k̦ïx* — قارا قىش، قەھرىتان قىش.

قــدرْ k̦adïr قەيسەر، كەسكىن. خاقانىيە خانلىرىنى «قــدرْخانْ *k̦adïrhan*» دېيىش

شۇنىڭدىن كەلگەن. بۇ سۆز مەنە جەھەتتىن ئەرەبچىگە توغرا كېلىدۇ. چۈنكى، قەيسەرلىك، كەسكىنلىك كۈچ - قۇدرەتتىن كېلىدۇ. قەيسەر، كەسكىن ئادەم خالىغان ئىشنى قىلالايدىغان كۈچ - قۇدرەتكە ئىگە بولىدۇ.

قِسِرْ kˌïsïr قىسىر. تۇغمايدىغان خوتۇن ياكى ھايۋان. «قىسىر بايتال» مەنىسىدىكى «قِسِرْ قِسْراقْ kisir kisrak» سۆزى شۇنىڭدىن كەلگەن.

كَلَرْ kələr كېلەر.

بُغَزْ booɹaz بوغۇز، كېكىردەك.

تبزْ təpiz شورتاڭ يەر. تبزْ كشى *təpiz kixi* — ھەسەتخور ئادەم، ئىچى قوتۇر ئادەم.

تُبْزْ topuz: تُبْزْ يُكْ *topuz yük* — ئۈستىگە مىنگىلى بولمايدىغان دەرىجىدە كېلەڭسىز ئارتىلغان يۈك.

تتزْ titiz: تتزْ نانْكْ *titiz nəŋ* — قىرتاق نەرسە، ھېلىلىدەك قىرتاق نەرسە. // 472 I

تُكُزْ tüküz: تُكُزْ اتْ *tüküz at* — پېشانىسىدە تەڭگىدەك ئېقى بار ئات، قاشقا ئات.

سغزْ saoɹïz سېغىز، چاينايدىغان سېغىز. سغزْ تُبْراقْ *saoɹïz toprak* — سېغىز تۇپراق، سېغىز توپا.

سَقزْ sakˌïz كىيىمگە يۇققان شالتاق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر، داغ.

سكزْ səkiz سەككىز. «سكّزْ *səkkiz*» نىڭ يېنىكلىتىلگەن شەكلى. // 183

سَمزْ səmiz سېمىز. ھەرقانداق ھايۋاننىڭ سېمىزى. بۇ سۆزدە ئەرەبچىگە ئوخشاشلىق بار. بىرلا پەرقى ئەرەبچىدىكى «ن - *n*» ھەرپى تۈركچىدە «ز - *z*»غا ئالماشتۇرۇلغان. بۇ تۈركىي تىللاردا بولۇپ تۇرىدىغان ئەھۋال. «سَنْ *sən*» ۋە «سزْ *siz*» سۆزلىرىدە «ز - *z*» ھەرپى «ن - *n*» بىلەن ئالماشقىنىغا ئوخشاش.

قُبُزْ kˌobuz قوبۇز. ئۇد (باربىت)قا ئوخشايدىغان تارلىق چالغۇ ئەسۋابى.

قُتُزْ kˌotuz قوتاز.

قُتُزْ اِتْ kˌutuz ït قۇتۇرغان ئىت، غالجىر ئىت.

قَذِزْ kˌażïz قوۋزاق، دەرەخ پوستى. // 473 I

قُذُزْ kˌużuz چوكان، سېكىلەك.

قِمزْ kˌïmïz قىمىز. تولۇمدا ئېچىتىپ ئىچىلىدىغان يىلقا سۈتى. قمزْ الْملا *kïmïz almïla* — قىمىز ئالما، بىر خىل ئاچچىق - چۈچۈك ئالما.

كُكُزْ kəküz كۆكس، كۆكرەك.

كذزْ kiżiz كىگىز.

كڤزْ kiviz گىلەم.

كُڤزْ küviz (ئىككى مەخرەج ئارىسىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان «ڤ» بىلەن) قىرى سۆگەتكە ئوخشاش ئوتتۇرىسى چىرىگەن پور دەرەخ.

كُڤزْ küviz كُڤز تُرْمَ *küviz turma* — پور تۇرما، يەنى سىسىپ، تەمى بۇزۇلغان تۇرۇپ، تەمى بۇزۇلغان ھەرقانداق نەرسىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

تَرُسْ tarus تورۇس.

تلسْ talas: ئات بەيگىسىدە ۋە چۆگەن ئويۇنىدا مەيداننىڭ چېكىگە تارتىلغان ئارغامچا.

تلسْ talas تالاس. «طراز» *tïraz* دېگەن نام بىلەن مەشھۇر بولغان شەھەرنىڭ نامى. بۇ شەھەر ئىككى بولۇپ، بىرى 474 I «الغ تالاس» *uluq talas* — چوڭ تالاس» دېيىلىدۇ، يەنە بىرى مۇسۇلمانلار چېگرىسىدا بولۇپ، «كمي تالاس» *kəmi talas* — كىچىك تالاس» دېيىلىدۇ.

تُلَسْ tulas: تُلَسْ يُوزْ *tulas yüz* — تاتارغان يۈز، سۆرۈن چىراي.

بجشْ pïqïx يىرتىش. چوڭلارنىڭ زىياپىتىگە ياكى بۆشۈك تويىغا كەلگەنلەرگە تارتۇق قىلىش ئۈچۈن يىرتىلغان يىپەك رەخت.

بُرشْ bürix پۇرۇم، تېرىدە ۋە كىيىمدە پەيدا بولغان قورۇق.

بغشْ baqïx بېغىش. بارماقلارنىڭ ۋە باشقا ئەزالارنىڭ بوغۇمى. قومۇش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ بوغۇمىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

بَقشْ bakïx بېقىش، قاراش، بىر - بىرىگە قاراش.

بلشْ bilix بىلىش، تونۇش - بىلىش. بۇ سۆز بۇ يەردە سۈپەت، مەستەر ئەمەس.

بُلُشْ bulux پايدا. قىلغان ئىشتىن ئېلىنغان پايدا.

بُلُشْ bolux بولۇشۇش، سۆز بىلەن ياردەم قىلىش. اُلْ منكا بُلُش قلدي *ol maŋa bolux kildi* — ئۇ ماڭا بولۇشتى.

475 I

تبشْ tapïx تاپىلاش. ئىككى ئادەمنىڭ بىر - بىرىگە ئىش/تاپشۇرۇشى، ھاۋالە قىلىشى.

تُتْش tutux كايىش، قاتتىق گەپ قىلىش. بۇ سۆز قاتتىقراق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

184

تُتُشْ tutux تۇتۇش. ئەرلەر ئىسمى.//

تَڤْشْ tavux ھىس - تۇيغۇ؛ تىۋىش، شەپە.

تُقْشْ tok̦ïx توقۇنۇش، ئۇرۇش، جەڭ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

تُقيشْ اجْرا اُرشْتمْ؛ — tok̦ïx iqrə urïxtïm — [توقۇنۇش ئىچىدە ئۇرۇشتۇم،

الُغ برْلا قرشْتمْ — uluq birlə k̦arïxtïm — ئۇلۇغ بىلەن قېرىشتىم.

تُكُزْ اتنْ يَرشْتمْ — tüküz atïn yarïxtïm — قاشقا ئات بىلەن چېپىشتىم،

ايْدِمْ امْدي الْ اُتارْ — aydïm əmdi al utar — ئۇتار! ئەمدى ئال، دېدىم.]

476 I

جەڭدە ئەلنىڭ چوڭى بىلەن ئۇرۇشتۇم، قاشقا//ئاتقا مىنىپ جەڭگە كىردىم؛ «ئەي، ئۇتار! بۇنى ئال» دەپ ئوق ئاتتىم. ئۇتار — بىر ئادەمنىڭ ئىسمى.

تُقْشْ tok̦ïx توقىش. ئادەم ئىسمى.

تَكشْ təgix ئاش ئېتىش، بىر - بىرىگە لوقما يېدۈرۈش.

تَكشْ təgix ھەر نەرسىنىڭ ئاخىرى، تۈگىشى.

تَكشْ təkix تەكىش. ئەرلەر ئىسمى.

جَبشْ qəbix چىۋىش. ئالتە ئايلىق چىشى ئوغلاق.

جڤْشْ qavux چاۋۇش. جەڭلەردە سەپلەرنى تۈزەيدىغان، ئۇرۇش قىلمىغان چاغلاردا ئەسكەرلەرنى خەلققە زۇلۇم سېلىشتىن چەكلەيدىغان ئوفىتسېر.

جقشْ qïk̦ïx چىقىش، پايدا، مەنپەئەت. اُلْ ايشْتا جقشْ يُوقْ ol ïxta qïk̦ïx yok̦ — ئۇ ئىشتا پايدا يوق، بۇ ئىش چىقىش قىلمىدى.

جَليشْ qalïx چېلىش، كۈرەش.

سُرشْ sürüx چۈرۈش، بوغداي باشقىنى دېنى قېتىشتىن ئىلگىرى ئۇزۇۋېلىپ، ئوتتا پۇچىلاپ، يانجىپ يېيىلىدىغان يېمەكلىك.

477 I

سقشْ sïk̦ïx سىقىق، بىر - بىرىنى ئىتتىرىش، تارچىلىق، تىقما - تىقمىلىق.//

سُكُشْ sөküx سۆكۈش، تىللاش.

سُكُشْ sügüx (يۇمشاق «ك g» بىلەن) كاۋاپ قىلىشقا مۇۋاپىق كېلىدىغان قوزا ۋە

ئوغلاق گۆشى. ئوغۇزچە.

سِكِشْ sikix سىكىش، جىنسىي ئالاقە.

قبِشْ ķapïx بۇلاش، بۇلاڭ ـ تالاڭ قىلىش.

قُبُشْ ķapux قاپۇش. ئارغۇ ئېلىدە بىر يەر نامى.

قجشْ kaqïx قېچىش، قاچ ـ قاچ. خەلق ئارىسىدا پەيدا بولغان ئۈركۈش. ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

قَجِشْ بُلْسا قِيا كُرْماسْ *ķaqïx bolsa ķïya kərməs*

قاچ ـ قاچ بولسا، ھېچكىم بىر ـ بىرىگە قارىماس.

قُجُشْ ķuqux قۇچۇش، قۇچاقلاش.

قذشْ ķażax قاياش، يېقىن تۇغقان.

قذشْ ķażïx قېيىش. ھايۋان تېرىسىدىن تىلىنغان تاسما.

قِرِشْ ķarïx غېرىچ. بِيرْ قَرِشْ *bir ķarïx* —— بىر غېرىچ.

قُغُشْ ķoqux ئاشلانغان ۋە ئاشلانمىغان تېرە.

478 I

قُغُشْ ķoqux قوغۇش، قوش، نور. تَكَرْمانْ قُغُشِى *təgirmən koquxï* —— تۈگمەن نورى.//

قُغُـــشْ ķuqux ئوقنى سىلىقلاش ۋە تەكشىلەش (بىر خىل ئۆلچەمگە كەلتۈرۈش) ئەسۋابى.

185

قَمِشْ ķamïx قومۇش.//

كَجشْ kəqix دەريا ۋە ئېقىندىن ئۆتىدىغان كېچىك. ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

اُلْ كَجِشْنِ سُوفْ اِلَتّ *ol kəqixni suv ələtti*

ئۇ كېچىكنى سۇ ئېلىپ كەتتى.

بۇ ماقال «بولار ئىش بولۇپ بولدى، ئەمدى ئورنىغا كەلمەيدۇ» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.

كِرِشْ kərix ئۈستىگە چىققىلى بولىدىغان تاغ چوققىسى. ئوغۇزچە.

كَرِشْ kərix ئاتنىڭ گەجگىسى، ئۇچىسى. ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

تېكىست

*kərix yaqïrï oqulka kalïr* كَرِشْ يَغرِي اُغُلْقا قَلِيرْ

گەجگە يېغىرى ئوغۇلغا قالار.

بۇ سىگىرلار توپلانغان يەر بولغاچقا، بۇ يەردىكى يېغىر ئاسان ساقايمايدۇ. بۇ ماقال شۇنداق يېغىردىن ساقلىنىشقا دەۋەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ.

كَرِشْ kərix ئۇرۇش ۋە جاڭجاڭلدا! تاقابىل تۇرۇش، قارشىلىق كۆرسىتىش.

كُرُشْ kərüx كۆز تىكىشىش.

كِرِشْ kirix كىرىچ، ئوقيا كىرىچى. // 479 I

كِرِشْ kirix كىرىش، كىرىم. بىر ئادەمنىڭ ئۆز مۈلكىدىن كىرگەن كىرىمى.

كَرِشْ kərix تىركىشىش، ئۇرۇشۇش. نَالِكْ كَرِشْتِنْكْ *nəlik kərixtiŋ* — نېمە ئۈچۈن ئۇرۇشتۇڭ؟

كلشْ kəlix كېلىش، كېلىش - بېرىش. مېھمانخانىنى كلشْ برشْ *kəlix barïx* — كېلىش - بېرىش. «كلشْ لكْ برشْلغْ اڤْ *kəlixlig barïxlïq əv*» دېيىشىمۇ شۇنىڭدىن كەلگەن.

كُمُشْ kümüx كۈمۈش. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اَلْبْ ارَنْ نِي اُذُرْدُمْ | *alp ərənni ożürdüm* | [باتۇر ئەرلەرنى ئايرىدىم، |
| بُيْنِنْ اَنِكْ قَذِرْدِمْ | *boynïn anïŋ kažïrdïm* | ئۇنىڭ بوينىنى قايرىدىم، |
| اَلْتنْ كُمُشْ يُذُرْدُمْ | *altun kümüx yüżürdüm* | ئالتۇن - كۈمۈشلىرىنى يۇدكۇزدۇم، |
| سُوسى قلنْ كيمْ اُتارْ | *süsi kalïn kim ötər* | قوشۇنى كۆپ كىم ئۆتەلەيدۇ؟]// 480 I |

بىر جەڭنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: دۈشمەن قوشۇنلىرىنى پارچىلىۋەتتىم، بويۇنلىرىنى قايرىدىم، خەزىنىسىدىكى ئالتۇن - كۈمۈشلىرىنى يۇدكۇزدۇم، دۈشمەن ئەسكىرى كۆپ بولغاچقا، ئۆتەلمىگىلى تاس قالدىم.

كُمُشْ kümüx تەڭگە. چۈنكى، تەڭگىنىڭ تەركىبىدە كۈمۈش بار.

كُمُشْ kümüx كۈمۈش. دېدەكلەر ئىسمى.

بَتِغْ patïq پېتىق. دەريا ۋە ئېقىنلارنىڭ چوڭقۇر يېرى.

بِجغْ pïqïq پىچىم، ۋەدە، ئەھدە. اُلْ منكْ برْلا بجغْ قلْدي *ol məniŋ birlə pïqïq kïldi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن پىچىمغا كەلدى.

برغْ barïoq: اَلْ برغْ بَرْدي *ol barïoq bardï* -- ئۇ ھېچنېمىگە قارىماي بېرىۋەردى.

برغْ barïoq سېسىق نەرسە. بۇ سۆز يالغۇز ئىشلىتىلمەي، «سسـغْ بـرغْ *sasïoq barïoq*» شەكلىدە جۈپ سۆز قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ، بۇنىڭ مەنىسى «سېسىق، بىخسىغان» دېگەن بولىدۇ.

بسغْ basïoq كېچىسى قونىدىغان جاي. /186/ اَلْ اَنِ بَسغنْدا تُتّي *ol anï basïoqïnda tutti* — ئۇ ئۇنى قونغان يېرىدە تۇتتى.

بُسُغْ pusuoq بۆكتۈرمە، پىستىرما. /481 I/

بْشغْ boxuoq رۇخسەت. خان تەرىپىدىن ئەلچىنىڭ قايتىپ كېتىشىگە بېرىلگەن رۇخسەت (قەغىزى). ئەلچىگە بېرىلگەن سوۋغىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. بۇ سۆز ئەرەبچە «سُفْرَة» دېگەن سۆزگە ئوخشايدۇ. «سُفْرَة» ئەسلىدە «مېھمانغا تەييارلانغان تائام» دېگەن مەنىنى بىلدۈرسىمۇ، كېيىنچىرەك يېمەكلىكلەرنىڭ ئاستىغا سېلىنىدىغان «تېرە سۇپرا» (داستىخان) مەنىسىنى بىلدۈرىدىغان بولۇپ قالغان. شۇنىڭدەك ئۆز قېرىنداشلىرىنى يوقلاش ئۈچۈن يىراقتىن كەلگەن ئادەم قايتىپ كېتىدىغان چاغدا ھەممە ئۇرۇق - تۇغقانلىرىنى زىياپەتكە چاقىرىدۇ، ئاندىن بىرمۇنچە سوۋغاتلار بىلەن ئۇنىڭ كېتىشىگە رۇخسەت بېرىلىدۇ، ئەنە شۇ زىياپەتكىمۇ «بُشغْ اشي *boxuoq axï* - - رۇخسەت ئېشى» دېيىلىدۇ.

بشـغْ pïxïoq پىششىق. بشـغْ اشْ *pïxïoq ax* — پىششىق ئاش. پىشقان ھەرقانداق نەرسىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. بشغْ كَـرْبجْ *pïxïoq kərpiq* — پىششىق كېرپىچ، پىششىق خىش. بشغ سُجُوكْ *pïxïoq süqük* — قاينىتىلغان شاراب.

بقغْ bak̡ïoq بېقىش، قاراش، كۆرۈش. انـاڭْ بقغـي كُـرْ *anïŋ bakïoqï kər* — ئۇنىڭ بېقىشىنى كۆر.

مېنىڭ تىلىكىم، بۇ كىتابتا بۇ خىلدىكى مەستەرلەرنىڭ ھەممىسىنى ئەمەس، پەقەت كۆپ قوللىنىلىدىغانلىرىنىلا بېرىشتۇر. /482 I/

بْشغْ puxuoq ئىچ پۇشۇقى. بْشغْ بْشـدي *puxuoq puxdï* — ئىچى پۇشتى، يەنى كۆڭلى بىئارام بولدى، خاپا بولدى.

تَبُغْ tapuoq خىزمەت، خىزمەت قىلماق.

تَبْغْ tapuoq تېۋىنىش، تائەت ـ ئىبادەت. تَنْكْرِي تَبْغِي təŋri tapuqi —— تەڭرىگە تېۋىنىش.

تُتْغْ tutuoq تۇتۇق، گۆرۈ، رەنە.

تُتْغْ tutuoq تۇتقاقلىق. اَنكْ تُتْغِي بارْ anïŋ tutuqi bar —— ئۇنىڭ تۇتقاقلىقى بار.

تذْغْ tïžïoq تىيىق، بىر ئىشتىن تىيىش، توسۇش، مەنئى قىلىش.

ترْغْ tarïoq ئاشلىق. بۇ دانلىق زىرائەتلەرنىڭ ئومۇمىي ئىسمى.

ترْغْ tarïoq بۇ كۆپچىلىك تۈرك خەلقلىرى تىلىدا «بۇغداي» دېگەن بولىدۇ، يالغۇز ئوغۇزلار بۇ سۆزنى «تېرىق» دېگەن مەنىدە قوللىنىدۇ. بۇ توغرا ئەمەس. ئۇلار بۇغداينى «اشْلقْ axlik» دەيدۇ.

تُرُغْ turuoq تۇراق: تۇرا، تاغ تۇرا.

تُرْغْ toruoq تورۇق. بُو اُغْلانغْ بِرْ تُرْغْقَـا اَلْـدمْ bu oqlanïq bir toruqka aldïm —— بۇ بالىنى بىر تورۇق (ئات)قا ئالدىم. بەزىدە كىنايە تەرىقىسىدە تۆگە ۋە كالىلارمۇ مۇشۇ ئىسىم بىلەن يۇرگۈزۈلىدۇ. تُرُغْ اَتْ toruq at —— تورۇق ئات. //483 I

تُرغْ torïoq: تُرغْ اَرْتْ تيزْ torïq art təz —— تورغات. قەشقەردە بىر يايلاقنىڭ نامى[1].

جَقِغْ qavïoq قامچا ئۇچى. //187

سَبِغْ sapïoq چېدىرنىڭ ئېتىكى.

سَتِغْ satïoq سېتىق، سودا ـ سېتىق.

سذغْ sïžïoq پەش، كىيىمنىڭ پېشى. سذغْ يپـبْ اُلْتُـرْدِي sïzïoq yapïp olturdï —— پېشىنى يېپىپ ئولتۇردى، يەنى يەكتەكنىڭ ئىككى پېشىنى قىستۇرۇپ ئولتۇردى. مۇنداق قىلىش نازاكەت ھېسابلىنىدۇ.

سذغْ sïžïoq چىش ئارىچى. بىرەر ئادەمگە سىر ساقلاشنى تاپىلىغاندا، «بُو سُزْنِي سذغْدنْ سـزْتْما bu səzni sïžïoqdïn sïzïtma —— بۇ سۆزنى چىشىڭنىڭ ئارىچىدىن چىقارما» دېيىلىدۇ.

سرغْ sarïoq سېرىق. توق سېرىق نەرسە «سبْ سرغْ sap sarïoq» دېيىلىدۇ. ئادەمدە بولىدىغان ئۆت كېسىلى، يەنى سەپرامۇ «سرغْ sarïoq» دېيىلىدۇ. //484 I

---

[1] ئۆلۈغچات ناھىيىسىنىڭ شەرقىي شىمالىدا تورغات داۋىنىدىن چۈشىدىغان تورغات دەرياسىنىڭ بويى بولسا كېرەك. ھازىر بۇ يەردە تورغات مەھەللىسى بار.

سرغْ sarïq: سـرغْ سُـوقْ *sarïq suv* —— سېرىقسۇ، قېرىنـدا توپلـىنـىدىغان سېرىقسۇ. سېرىق رەڭلىك ھەرقانداق نەرسە «سرغْ سُـرِغْ *sarïq surïq*» دېگەن جۈپ سۆز بىلەن ئىپادە قىلىنىدۇ.

سُرْغْ soruq سۇرۇشتە. سُرُغْ قِلْدي *soruq kïldï* —— (يىتكەن نەرسىنى) سۇرۇشتە قىلدى.

جلــغْ qalïq بۇ سۆزمۇ يوقالغان نەرسىنى «سۇرۇشتۇرۇش، ئاختۇرۇش» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. بەگلەرنىڭ يېزا خەلقى ۋە كۆچمەنلەرگە ئادەم ئەۋەتىپ، ئۇلارنى بىر مۇھىم ئىشقا چاقىرىشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

قَبْغْ kapuq قوۋۇق، قاپقا، ئىشىك.

قَتغْ katïq قاتتىق. ھەر نەرسىنىڭ قاتتىقى.

قَذغْ kažïq قېيىق، قېيىپ تىكىش.

قُذُغْ kužuq قۇدۇق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*kužuqda suv bar ït burnï təgməs* قُذُغْدا سُوقْ بارْ اِتْ بُرْنِي تَكْماسْ

قۇدۇقتا سۇ بار، ئىت بۇرنى تەگمەس.

بۇ ماقال ئارزۇ قىلغان ئىشـىغا قولـى يەتمەيدىغان ياكى بىر كىمنىڭ قولىدىكى ئاشقا كۆزى چۈشسىمۇ، ئۇنى قولغا كەلتۈرەلمەيدىغان ئادەمگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.// 485 |

قــذغْ kïžïq قىرغاق. دېڭىز، دەريا، ئۆستەڭ ۋە ئېرىقلارنىڭ قىرغىقى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ چېتى، قىرغىقىمۇ مۇشۇ سۆز بىلەن ئىپادىلىنىدۇ. اَرِقْ قِــذغي *arïk kïžïqï* —— ئېرىق قىرغىقى. اَيَــقْ قــذغي *ayak kïžïqï* —— ئاياق (قاچا) قىرغىقى. يارْ قذغي *yar kïžïqï* —— يار قىرغىقى.

قُرْغْ kuruq قۇرۇق، بوش. قُرُغْ اَقْ *kuruq əv* —— (ئادەم ئولتۇرمايدىغان) قۇرۇق ئۆي. ئىچىدە نەرسە ـ كېرەك يوق ئۆيمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. قُرُغْ الْما *kuruq ulma* —— قۇرۇق كوزا. ئىچى بوش قاچىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

قُرْغْ kuruq قۇرۇق (ھۆلنىڭ ئەكسى).// 188 ئاۋۋالقى ئۇقۇم شۇنىڭدىن كېلىپ چىققان.

قُرغْ korïq قورۇق. بەگلەرنىڭ مال باقىدىغان مەخسۇس يايلىقى. قورۇقدىلىدىغان ۋە كۆزىتىلىدىغان ھەرقانداق نەرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قسغْ kasïq قوۋۇز. ئېغىزنىڭ ئوڭ ۋە سول تەرىپىدىكى بوشلۇق.

قسغ k̦ïsïoq قاماقخانا، تۈرمە. اَلْ بكْ قسغنده قلدی ol bəg k̦ïsïoqïnda k̦aldï —— ئۇ (بىر ئىش سەۋەبىدىن) بەگنىڭ قاماقخانىسىدا قالدى.486 I//

قُسغْ k̦usïoq قۇسۇق. انی قُسغْ تُتّی anï k̦usïoq tuttï —— ئۇنى قۇسۇق تۇتتى، يەنى ئۇنىڭ قۇسقۇسى كەلدى.

قُشُغْ k̦oxuoq قوشاق، شېئىر، قەسىدە. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| türkən k̦atun k̦atïŋa təgür məndin k̦oxuoq | تُرْكَنْ قُتُنْ قتينكا تكُرْ مندنْ قشغ |
| ayoqïl sizïŋ tapuoqqï ɵtnür yaŋï tapuoq | اَيغلْ سزنكْ تپغجی اُتْنُرْ ينكی تپغ |

[تۈركەن خوتۇن قېشىغا مەندىن قوشاق يەتكۈز،
سىزنىڭ خىزمەتچىڭىز يېڭى خىزمەت ئۆتۈنىدۇ، دېگىن.]

خانىنىڭ خوتۇنى ھۇزۇرىغا مەندىن قوشاق (قەسىدە) يەتكۈز، سىزنىڭ خىزمەتچىڭىز يېڭى خىزمەتلەرنى ئۈمىد قىلىدۇ، دېگىن.

ققغْ k̦ak̦ïoq ئاچچىق، غەزەپ، قېرىشىش. مَنْ اَنِنْكْ ققغنده بُو ايشْ قلدمْ mən anïŋ k̦ak̦ïoqïnda bu ïx k̦ïldïm —— مەن ئۇنىڭ بىلەن قېرىشىپ بۇ ئىشنى قىلدىم.

قمْغْ k̦amuoq ھەممە. قمْغْ كشی تُوزْ ارْماسْ k̦amuoq kixi tüz ərməs —— ھەممە كىشى تەكشى بولماس.

قَنغْ k̦anïoq تەشنالىق، ئارزۇ - ئارمان. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:487 I//

| | |
|---|---|
| tutqï yaoqar bulïtï altun tamar arïoq | تُتحی يغرْ بُليتی اَلْتنْ تمارْ ارغ |
| ak̦sa anïŋ ak̦ïnï k̦andï mənïŋ k̦anïoq | اقْسا انناكْ اقيی قنْدی منكْ قنغ |

[(ئۇنىڭ) بۇلۇتى ئۈزۈلمەي يېغىۋاتىدۇ،
(ئۇنىڭدىن) ئېرىق (ساپلا) ئالتۇن تېمىۋاتىدۇ،
ئۇنىڭ ئېقىنى ئاقسا، مېنىڭ تەشنالىقىم قاناتتى.]

ئايال پادىشاھنىڭ ئېھسانلىرىنى تەرىپلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: ئۇنىڭ ساخاۋەت بۇلۇتىدىن ساپ ئالتۇن ياغىدۇ، ئەگەر ئۇنىڭ سەل - ئېقىنى بىزگە قاراپ كەلسە، شادلىقىم تېشىپ، تەشنالىقىم قاناتتى.

بُتقْ putïk, پۇتاق، شاخ. ھەر نەرسىنىڭ پۇتىقى.

بُتقْ putïk, كىچىك تۇلۇم. قەشقەرچە.

بْتِــقْ putïk, ئاتنىڭ شىراق تېرىسىدىن قىلىنغان تۇلۇم. ئۇنىڭدا قىمىز ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر ساقلىنىدۇ.

بُتَــقْ putak, پۇتاق. بىر دىئالېكتتا. بۇ سۆزدىكى «ت - $t$» ھەرپىنىڭ فەتھەلىك ئوقۇلىدىغان تۈرى بولغاندەك، كەسرىلىك ئوقۇلىدىغان تۈرىمۇ بار. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:[488 I]

*kim ayïp əxtür kulak* كَمْ ايبْ اشْتُرْ قُلاقْ

*ay əvi artuq putak* اَىْ اَفِي اَرْتُجْ بُتاقْ

[ كىم ئېيتىپ، (قانداق) قۇلاق ئىشىتكەنكى،

ئاينىڭ ئۆيى ئارتۇچ پۇتىقى، (دەپ).]

[189] شائىر سۆيۈملۈكىنىڭ يۈزىنى ئايغا، بويىنى ئارتۇچ دەرىخىگە ئوخشىتىپ مۇنداق دەيدۇ: ئاينىڭ ئۆيىمۇ، تۇرار جايىمۇ ئارتۇچ دەرىخىنىڭلا پۇتىقى، دەپ كىم ئېيتقان ۋە ئۇنى قايسى قۇلاق ئىشىتكەن؟

بْخُــقْ puquk, پۇچۇق، كەمتۈك، كېسىلگەن، پۇچۇلغان نەرسە. ھەرقانداق نەرسىنىڭ يېرىمىمۇ «بُخُقْ» *puquk,* دېيىلىدۇ. بْخُــقْ يَرْمَــاقْ *puquk yarmak,* — پۇچۇق يارماق.

بذقْ bïżïk, بۆرۈت.

بَــرَقْ barak, يۇڭى پاخپايغان ئۇۋ ئىتى. تۈركلەرنىڭ ئېتىقادىچە، بۈركۈت قېرىغاندا ئىككى تۇخۇم تۇغۇپ، ئۇلارنى باسارمىش: تۇخۇملارنىڭ بىرىدىن باراق ئاتلىق كۈچۈك چىقارمىش. ئىتلارنىڭ ئەڭ تېز يۈگۈرىدىغىنى ۋە ھەممىدىن ئوبدان ئۇۋ قىلالايدىغىنى شۇ باراق ئىتى بولارمىش.[489 I] ئىككىنچى تۇخۇمدىن بۈركۈتنىڭ چۈجىسى چىقارمىش، بۇ ئۇنىڭ ئاخىرقى چۈجىسى بولارمىش.

يْرقْ yorïk, يورۇق، خۇي - پەيل، يۇرۇش - تۇرۇش،خۇلق. بنْ يْرقِي نَتكْ — *bəg yorïki nətəg* بەگنىڭ خۇي - پەيلى قانداق؟

برُقْ bïruk, بۇيرۇق. خاننىڭ يېنىدا چوڭلارنى جاي - جايىغا ئولتۇرغۇزىدىغان كىشى،

تېكىست

پەرمانچى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «بُيْرُقْ» *buyruk* تۇر، چۈنكى بۇ ئادەم ئۇلارنى شۇنىڭغا بۇيرۇيدۇ.

بُزُقْ buzuk بۇزۇق، بۇزۇلغان. بُزُقْ اِفْ *buzuk əv* — بۇزۇق ئۆي. بۇزۇلغان، يىقىلغان ھەرقانداق نەرسىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

بَشَقْ baxak باشاق. ئوق ۋە نەيزە ئۇچىدىكى تۆمۈر.

بشــــقْ baxak باشماق، كەش، پوپۇچ. چىگىلچە. ئوغۇز ۋە قىپچاقلار بىر «م» *m* نى قوشۇپ «بشْـــمقْ» *baxmak* دەيدۇ. مۇنداق ھەرپ قوشۇش ئەرەب تىلىدىمۇ بار. مەسىلەن: «تَمَدْ رَعَتِ الْمَرْأَةُ» دېگەن ئىبارىدىكى «تَمَدْ رَعَـــتْ» سۆزى ئەسلىدە «تَدَرَّعَتْ» بولۇپ، «دِرْعٌ» سۆزىدىن كەلگەن. «تَمَسْكَنَ الرَّجُلُ» دېگەن ئىبارىدىكى «تَمَسْكَنَ» // 490 I سۆزىمۇ ئەسلىدە «تَسَكَّنَ» بولۇپ، «سُكُونْ» سۆزىدىن كەلگەن.

بْشَقْ puxak غەمكىن، ئىچى پۇشقاق. بْشَقْ اَرْ *puxak ər* — ئىچى پۇشقاق ئادەم. ئوغۇز ۋە باشقىلارنىڭ تىلىدا.

بشقْ pïxïk پىششىق. بشــقْ اتْ *pïxïk ət* — پىششىق گۆش. ياغمىلار «بشــقْ» *baxïk* دەيدۇ.

بَلقْ balïk بېلىق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

بَلِقْ سُڤْدا كُوزِيْ تَشْتِنْ

*balïk suvda kəzi taxtïn*

بېلىقنىڭ ئۆزى سۇدا، كۆزى تاشقىرىدا.

بۇ ماقال بىر ئىشنى بىلىپ تۇرۇپ بىلمەسكە سالىدىغان ئادەملەرگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

بلــــقْ balïk لاي. ئارغۇلار ۋە بىر قىسىم ئوغۇزلار تىلىدا. ئارغۇلارنىڭ بىر قىسمى ئۈچ ساكىنلىق تاۋۇشنى يانمۇ يان كەلتۈرۈپ، «بالْقْ» *balk* دەيدۇ. تۈرك تىلىدا پەقەت ئىككى ساكىن بىر يەردە كېلەلەيدۇ. ئارغۇلارنىڭ تىلى سەل بۇزۇلغان.

190

بلــــقْ balïk ئىسلامىيەتتىن ئىلگىرى تۈرك ۋە ئۇيغۇر تىللىرىدا شەھەر، قەلئە. شۇڭا، ئۇيغۇرلارنىڭ ئەڭ چوڭ شەھەرلىرىدىن بىرى «بيشْ بَلِقْ» *bəx balïk* دەپ ئاتىلىدۇ.

بۇ «بەش شەھەر» دېگەن بولىدۇ. ئۇيغۇرلارنىڭ يەنە بىر 491 I // شەھىرى «يَنْكِى بَلِقْ yaŋi balïk» دەپ ئاتىلىدۇ، بۇ «يېڭى شەھەر» دېگەن بولىدۇ.

بُلقْ bulak: بُلَقْ اَتْ bulak at — بويى قىسقا، ئۇچىسى كەڭ ئات.

بُلقْ bulak بۇلاق. بىر تۈرك قەبىلىسىنىڭ نامى. ئۇلارنى قىپچاقلار ئەسىر ئالغانىدى، كېيىن ئۇلۇغ تەڭرى ئۇلارنى قۇتقۇزدى ۋە ئۇلار «اَلْكا بُلُقْ əlkə bulak» دەپ ئاتىلىدىغان بولدى. بۇ سۆز «بُلَقْ» ۋە «بُلاقْ» شەكىللىرىدە يېزىلىشىمۇ مۇمكىن.

بَمُقْ pamuk پاختا. ئوغۇزچە.

تُبقْ topïk توپۇق. چۆگەن بىلەن ئۇرۇپ ئوينايدىغان توپۇق توپ.

تُبقْ topïk توپۇق. تُبِقْ سُنْكُوكْ topïk soŋük — قوينىڭ توپۇق سۆڭىكىدىن قىلىنىدىغان غىزا.

تُتُقْ tutuk پىچىۋېتىلگەن، ئاختا.

تُرُقْ turuk ئورۇق. ھەر نەرسىنىڭ ئورۇقى.

ارُقْ aruk: ارُقْ تُرُقْ aruk turuk — ئارۇق تۇرۇق. قەشقەر بىلەن فەرغانە ئوتتۇرىسىدىكى قىيىن ئۆتكەل، داۋان. 492 I //

تُزَقْ tuzak تۇزاق. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| اكلدي مانكْ اذاقْ | iglədi məniŋ ażak |
| كُرْمَذبْ اُغْري تُزاقْ | kərməżip oqrï tuzak |
| اكْلَدمْ اَنْدنْ اُزاقْ | iglədim andïn uzak |
| اَمْلكِلْ اَمْدى تُزاقْ | əmləgil əmdi tuzak |

[مېنىڭ ئايىغىم ئاغرىدى،
يوشۇرۇن تۇزاقنى كۆرمەي (ئىلىنىپ قېلىپ)،
ئاندىن ئۇزاق ئاغرىق تارتتىم،
سۆيۈملۈكۈم، ئەمدى ئەملىگىن.]

يوشۇرۇن تۇزاقنى كۆرمەي، ئۇنىڭغا ئايىغىم ئىلىندى، مۇشۇ سەۋەبتىن ئۇزاق ئاغرىدىم، ئەي سۆيۈملۈكۈم، ئەمدى مېنى ئۆزۈڭ ئەملىگىن.

تُزقْ tuzak ئۆزىگە يېقىن كۆرۈپ ئېيتىلىدىغان سۆز. بۇ سۆز «سۆيۈملۈكۈم» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ، ئاخىرىغا «ى - يــا» قوشۇلۇپ، «تُزاقــى *tuzakī*» دەپمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.// 493 I

تَشقْ taxak تاشاق. بىر - بىرىگە يېقىن جايلاشقانلىقى سەۋەبىدىن زەكەرمۇ «تشــق *taxak*» دېيىلىدۇ.

تُتُقْ tutuk تۇتۇق. ئەرلەر ئىسمى.

تَنُقْ tanuk تونۇق، گۇۋاھ.

جَبقْ qabak تۈرك كۆلىدە بولىدىغان بىر خىل كىچىك بېلىق. شۇنىڭغا ئوخشىتىپ پەسكەش ئادەملەرمۇ «جَبَقْ ارْ *qabak ər*» دېيىلىدۇ.

جبقْ qībïk چىۋىق، ھۆل چىۋىق.

جُجُقْ qoquk تورۇشەن، چوشقا كۈچۈكى.

جَرُقْ qaruk چورۇق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يَداغْ اتِي جَرُقْ كُوجِي ازُقْ *yażaq atī qaruk küqi azuk*

ياياقنىڭ ئېتى چورۇق، كۈچى ئوزۇق.

بۇ ماقال يولدا پۇتنى قاپارتىۋېلىشتىن ۋە ھالسىزلىنىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن، مۇشۇ ئىككى نەرسىنى تەييارلاشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

جَرُقْ qaruk چارۇق. تۈرك قەبىلىلىرىدىن بىرى. ئۇلار «بَرْجُــقْ *barquk*» شەھىرىنىڭ يېنىدا ياشايدۇ. «بَرْجُــقْ *barquk*» ئافراسىياپ شەھەرلىرىدىن بىرى. ئۇ يەردە «بُخْتُ نَصَّرْ *buhtu nəssər*» نىڭ ئوغلى «بَتْزَنْ *bətzən*» قامالغان.// 494 I

جُلُقْ qoluk چولاق.

جُلِقْ qulïk چۈللۈق. چوڭلۇقى پاختەكچىلىك كېلىدىغان، سۇدا ياشايدىغان ئالا قۇش.

جُمَقْ qomak چوماق، توقماق.

جُمَقْ qomak ئۇيغۇرلار ۋە مۇسۇلمان بولمىغان ھەممە خەلق مۇسۇلمانلارنى «جُمَــقْ ارِي *qomak əri*» دەيدۇ. بۇ «مۇسۇلمانلاردىن بىر ئادەم» دېگەن بولىدۇ.// 191

جَنَقْ qanak چاناق. ياغاچتىن ئويۇپ ئىشلەنگەن تۇزلۇق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش قاچىلار.

جَنَقْ qanak چاناق، قاچا. ئوغۇزچە.

سَجُوقْ saquk چىچىق. سَجُوقْ نائُكْ *saquk nəŋ* — چىچىق نەرسە.

سُذُقْ sużuk تۈكۈرۈك.

سِرُقْ sïruk تىرەك، چېدىر تىرىكى.

سسِـــقْ sasïk تەشتەك، ساپال قاچا. ئۇچ ۋە ئۇنىڭ نېرىقى تەرىپىدە تۇرىدىغانلارنىڭ تىلىدا.

495 |// سُسِقْ susïk سوغا، ياغاچ چېلەك. بۇ سۆزنى پەقەت بىر قەبىلىدىلا ئاڭلىدىم.

قَبَقْ k̦apak قاپاق. كُوزْ قَبَقِى *køz k̦apak̦ï* — كۆز قاپىقى.

قَبَقْ k̦apak قاپاق. قاتمىغان ۋاقتىدا يېيىلىدىغان ھۆل قاپاق.

قبقْ k̦apak قىزلىق، قىزنىڭ قىزلىقى. قِيزْ قبقِي سِـــيدِي *kïz k̦apak̦ï sïdï* — قىزنىڭ قىزلىقى ئېلىندى.

قتقْ k̦atïk تۇتماچ (چۆپ)قا قېتىلىدىغان قېتىق، سىركە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر.

قتقْ k̦atïk قېتىق. ھەرقانداق نەرسىگە قېتىلغان (قوشۇلغان) نەرسە.

قجقْ k̦uqak قۇچاق. بِيرْ قُجقْ بُوز *bir k̦uqak boz* — بىر قۇچاق بۆز.

قذقْ k̦ażïk قېيىق. ياغاچتىن ئويۇپ ياسالغان نەرسە. ئارغۇچە.

قرقْ k̦arak قاراق. كۆز قارىقى. قرا قـــرقْ *k̦ara k̦arak* — كۆز قارىسى. اُرْنُـــكْ قـــرقْ *ürüŋ k̦arak* — كۆز ئېقى. اُوتْ قَرَقْ *ot k̦arak* — كۆز قارىچۇقى.

قِرُقْ k̦ïruk: قِرُقْ ار *k̦ïruk ar* — قولى سوغۇلۇپ (قۇرۇپ) كەتكەن ئادەم. قـــرُقْ ادقْ *k̦ïruk ażak* — سوغۇلۇپ كەتكەن ئاياغ.

496 |// قزُقْ k̦azuk: قزُقْ ارقْ *k̦azuk arïk* — قېزىلغان ئېرىق. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

قسُـــقْ k̦asuk تورسۇق. ئات تېرىسىدىن قىلىنغان تۇلۇم. ئىچىگە سۈت ۋە قىمىزغا ئوخشاش نەرسىلەر قاچىلىنىدۇ.

قسُقْ k̦asuk قاسىراق، دەرەخ پوستى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «قسْ *k̦as*» بولۇپ، ئاخىرىدىكى «ق — *k̦*» كېيىن قوشۇلغان.

قُسقْ k̦osïk چىلغوزا. بۇ سۆز ئاياللارغا ئىسىم بولۇپمۇ كېلىدۇ.

قشَقْ k̦axak بىر خىل قومۇش.

قَشُقْ ķaxuķ قوشۇق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قُرُقْ قَشُقْ اَغزْقا يَرَماسْ قُرُقْ سُوزْ قُلاقّا يَقشْماسْ

*ķuruķ ķaxuķ aoqizķa yaramas ķuruķ soz ķulaķķa yaķixmas*

قۇرۇق قوشۇق ئېغىزغا يارىماس، قۇرۇق سۆز قۇلاققا ياقماس.

بۇ ماقال بىركىمدىن بىرەر ياردەم سورىماقچى بولغاندا، ئۇنىڭغىمۇ بىرەر پايدا يەتكۈزۈش زۆرۈرلۈكىنى تەكىتلەش ئۈچۈن ئېيتىلىدۇ.

قْقَقْ ķavaķ: قَقَـــقْ ارْتْ *ķavaķ art* — قاۋاق ئارت. ئۆزكەند بىلەن قەشقەر ئارىسىدا ئۆتۈش قىيىن بولغان بىر داۋان.

قُقُقْ ķovuķ: قُقُقْ نانْكْ *ķovuķ nəŋ* — كاۋاك نەرسە.

قَقُقْ ķavuķ قوۋۇق، دوۋسۇن.

قَقِقْ ķavïķ قوۋۇق، كېپەك. قوناق ۋە تېرىق كېپىكى.// 497 I

قَلِقْ ķalïķ ھاۋا، ھاۋا بوشلۇقى؛ ئاسمان.

قُلَـــقْ ķulaķ قۇلاق. بەزىلەر «قُنْخَـــاقْ» *ķulhaķ*، بەزىلەر «قُلْقَـــاقْ» *ķulķaķ* دەيدۇ. ئاۋۋالقىسى (قُلَقْ) توغرا.// 192

قُلَقْ ķulaķ: قُلَقْ تُونْ *ķulaķ ton* — قىسقا يەڭلىك تون.

قِلِـــقْ ķïlïķ قىلىق، مىجەز، خۇي. ئادەملەر بىلەن مۇئامىلە تەرزى. «ل – *l*» ھەرپى ساكىنلىق قىلىنىپ «قِلْقْ» *ķïlķ* مۇ دېيىلىدۇ.

قُمُـــقْ ķumuķ قۇمۇق. بەگلەردىن بىرىنىڭ ئىسمى. مەن بىر چاغلاردا ئۇنىڭ بىلەن ئۇچراشقان.

قمُقْ ķamuķ ئات تېزىكى. بۇ سۆز پەقەت شۇنىڭغىلا خاس.

قَنَقْ ķanaķ قايماق. ئارغۇ ۋە بۇلغار تىللىرىدا. بۇ سۆزدە «ن – *n*» ھەرپى «ى – يـــا» نىڭ ئورنىغا ئالماشقان.

قُنُقْ ķonuķ مېھمان. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

بَرْدِي ارَنْ قُنُقْ بُلبْ قُتْقا سَقارْ *bardi ərən konuk bulip kutka sakar*

498 I

قلْدِي اَلِغْ اُيُقْ كُرُبْ اَڤْنِي يِقارْ *kaldi aliq uyuk kərüp əvni yikar* //

[مېھمان كەلسە، قۇت دەپ بىلەر ئەرلەر كەتتى،
قارا كۆرۈپ ئۆينى چۇۋار پەسلەر قالدى.]

مېھمان كېلىشنى بەخت ـ سائادەت دەپ بىلىدىغان ئەرلەر دۇنيادىن ئۆتتى، يىراقتىن بىر قارا كۆرۈنسە، مېھمان كېلىپ قالمىسۇن، دەپ كىگىز ئۆينى چۇۋۇپ كۆچۈپ كېتىدىغان پەس ئادەملەر قالدى.

قُنَقْ konak چۈجگۈن قوناق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قُنَقْ بَشى سَذْرَكى يِيكْ *konak baxi səźrəki yəg*

قوناق بېشىنىڭ سىيرەك بولغىنى ياخشى.

چۈنكى، سىيرەك بولسا، دېنى چوڭ - چوڭ بولىدۇ، قېلىن بولسا، دېنى ئۇششاق بولىدۇ. بۇ ماقال كۆتكەن مەقسەتكە ئاز زەخمەت چېكىش بىلەن يەتمەكچى بولغانلارغا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

بتكْ bitik پۈتۈك، كىتاب، مەكتۇپ، يېزىلغان نەرسە.

بتكْ bitik يېزىش. بۇ سۆز مەستەردۇر. انڭْ بتكي بلكُلُكْ *aniŋ bitiki bəlgülüg* — ئۇنىڭ يېزىقى (خېتى) بەلگىلىك.

بتكْ bitik تۇمار. ئوغۇزچە.

بجَكْ piqək پىچاق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

نَجا يِتكْ بجاكْ ارْسا اُوز سابنْ يُنُوماسْ

*nəqə yitig piqək ərsə əz sabin yonumas*

پىچاق ھەرقانچە ئۆتكۈر بولسىمۇ، ئۆز سېپىنى يونۇيالماس.

بۇ ماقال ئۆز ئىشىنىڭ ھۆددىسىدىن 499 I // چىقالماي تۇرۇپ، باشقىلارنىڭ ئىشى ھەققىدە چوڭ گەپ قىلغۇچىلارغا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

بَدُكْ bədük بۈيۈك، چوڭ. ھەر نەرسىنىڭ چوڭى. بَدُكْ تڤِى *bədük təvi* — چوڭ تۆگە.

بُـــرُكْ bürük خالتىنىڭ ئاغزىنى بوغىدىغان بوغقۇچ، ئىشتانباغ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر.

بَزَكْ bəzək بېزەك، نەقىش. بىر شېۋىدە.

بزِكْ bəzik بەزگەك. تىترەك. اَلْ بزِكْ بزْدى *ol bəzik bəzdi* — ئۇ قاتتىق تىترىدى.

پُسُكْ püsük: اُلْ قُلِنْ پُسُكْ پُسْدى *ol kulïn püsük püsdi* — ئۇ قۇلىنى قاتتىق بېكىندۇردى. قۇلىنى قاتتىق ئۇرۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

بُلْكْ bølük بۆلەك، بۆلۈم. ھايۋانلارنىڭ بىر بۆلىكى، توپى. بِيرْ بُلُكْ قُوى *bir bølük koy* — بىر بۆلەك قوي. 193 // بِيرْ بُلُكْ كشى *bir bølük kixi* — بىر بۆلۈك كىشى، يەنى بىر توپ كىشى. بۇ سۆز «خەلق، تۆگە» دېگەن سۆزلەرگە ئوخشاش ئۆز ئالدىغا توپنى بىلدۈرىدىغان تۇرداش ئىسىمدۇر.

بلَكْ biləb بىلەك.

بلكْ bələk بۆلەك. سەپەرگە چىققان كىشى ئۆز تۇغقانلىرىغا 500 I // ئېلىپ بارىدىغان ياكى بىر يەردىن باشقا بىر يەرگە كەلتۈرۈلىدىغان سوۋغا ـ سالام.

بَلكْ bəlik پىلىك، چىراغ پىلىكى.

بَلكْ bəlik پىلىك. يارا تەكشۈرۈشكە ئىشلىتىلىدىغان پەلكۈچ.

بِلكْ bilik بىلىم، ئىلىم. بلكْ اُكْرَنْ *bilik øgrən* — بىلىم ئۆگەن.

بِلكْ bilik ھېكمەت. اُزاقي بلْكالاْر *ozakï bilgələr* — بۇرۇنقى ھېكىملەر (دانىشمەنلەر).

بِلكْ bilik ئەقىل. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُغلاْنْ بلكْسزْ *oqlan biliksiz*

بالا ئەقىلسىز، يەنى بالىدا ئەقىل يوق

بَنَكْ bənək پىنەك، دان، ئۇرۇق. ئارغۇ ۋە بەزى قەبىلىلەر تىلىدا.

بَنَكْ bənək يارماق، مىس پۇل.

تبْكْ təpük تەپكۈچ، دۈگىلەك قوغۇشۇننىڭ تۆشۈكىگە ئۆچكە چۈپۈرىنى ئۆتكۈزۈپ، بالىلار تېپىپ ئوينايدىغان ئويۇنچۇق.

تبْكْ təpük تېپىك. اُلْ قُلنْ تَبُكْ تَبْـدي *ol kulīn təpük təpdi* — ئۇ قۇلىنى قاتتىق تەپتى.

تتكْ titik ئاغرىق. باشْ تِتكْ تتّي *bax titik titti* — يارا بەك ئاغرىدى. بۇ شەكىلدىكى 501 I سۆزلەر پەقەت تەكىتلەش//مەنىسىدە ئىشلىتىلىدۇ. اُلْ اَرِكْ اُرُغْ اُرْدي *ol ərig uruq urdi* — ئۇ ئادەمنى قاتتىق ئۇردى. اُلْ قَجِغْ قَجْدي *ol kaqīq kaqdi* — ئۇ قاتتىق قاچتى.

تُتَكْ tütək ئىڭرىق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ جوغىسى.

تتكْ titik لاي، پاتقاق.

ترِكْ tirig تىرىك. ھەرقانداق ھايۋاننىڭ تىرىكى.

تَزَكْ təzək تېزەك. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تَزَكْ قارْدا يَتْماسْ اَذْكُو اِيسِيزْ قَتْماسْ

*təzək karda yatmas əżgü əsiz katmas*

تېزەك قاردا ياتماس، ياخشى ـ يامان قېتىلماس.

چۈنكى، تېزەك ئۆز ئىسسىقى بىلەن قارنى ئېرىتىۋېتىدۇ. خۇددى شۇنىڭدەك، بىر ـ بىرىگە ئوخشىمىغانلىقى ئۈچۈن، ياخشى بىلەن يامان بىر ـ بىرىگە قېتىلمايدۇ.

تزكْ təzik تېزىپ كەتمەك. خەلق ئارىسىدا يۈز بەرگەن تېزىش، ۋەھىمە. تزِكْ كشي *təzik kixi* — ئىشتىن قاچىدىغان كىشى.

تزكْ tizik تىزىق. قاتار، سەپ. بيرْ تِزِكْ تِراكْ *bir tizik tərək* — بىر قاتار تېرەك. بيرْ 502 I تزِكْ يِنْجُو *bir tizik yinqü* — بىر تىزىق ئۈنچە.//

تژكْ təzik تاجىك (ئىككى مەخرەج ئارىسىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان «ژ» بىلەن).

تشْكْ təxük تۆشۈك، يېرىق؛ سىرىقئەت يېرىقى، چىقۇق.//194 ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تَشُكْ سُقْدا بَلْكَرارْ *təxük suvda bəlgürər*

تۆشۈك سۇدا بىلىنەر.

بۇ ماقال بىرەر ئىشنى قىلىشتا ماختانغۇچى ئادەمگە قارىتا «ئىشنىڭ ياخشى ـ يامانلىقى كېيىن بىلىنىدۇ» دېگەن مەزمۇندا ئېيتىلىدۇ.

تَشِكْ təxik ئاچ كۆز. قارنى تويسىمۇ، كۆزى تويمايدىغان ئادەم.

تُشُكْ tüxük چۈشكۈن، ھۇرۇن، لامزەللە. تُشُكْ كِشي *tüxük kixi* — ھۇرۇن كىشى.

تُشَكْ təxək تۆشەك، ئورۇن ـ كۆرپە.

تِشَكْ tixək ئىككى چىشلىق قوي.

تُلَكْ tələk ئېغىر ـ بېسىق، خاتىرجەم، بىغەم. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَجْ ايڤَكْ تُوقْ تُلَكْ *aq əvək tok tələk*

ئاچ ئالدىراڭغۇ، توق بىغەم. ئوغۇزچە.

تُلكْ tülək ھايۋانلار تۈلەيدىغان ۋاقىت. اُلْ قُوىْ تُلاكِنْدا كَلْدي *ol koy tüləkində kəldi* — ئۇ قوي تۈلەيدىغان چاغدا كەلدى. 503 I

تَلِكْ təlik ئېغىز، تۆشۈك، جىرا.

تُڤَكْ tüvək تۈپەك. سۆگەت ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش دەرەخلەرنىڭ نوتىسىدىن ياسىلىدىغان بىر خىل ئويۇنچۇق مىلتىق. باللار نوتىنىڭ ياغىچىنى پوستىدىن سۇغۇرۇۋېلىپ، نەيچىسىگە كومىلاچ تىقىپ، ئۇنىڭ بىلەن قۇشقاچ ئېتىپ ئوينايدۇ. قۇشقاچ ئاتىدىغان مىلتىق. ئۇ ياغاچىنىڭ ئىچىنى كاۋاك قىلىپ ئويۇش يولى بىلەنمۇ ياسىلىدۇ. چىگىلچە.

جُبَكْ qübək چۈچاق. باللارنىڭ چۈچىقى.

جِبَكْ qibək: جِبَكْ قُرْغُوىْ *qibək kurquy* — چىۋ قۇرغۇي.

جِتُكْ qətük مۈشۈك. ئوغۇزچە. كُوِنْ جِتُكْ *küwük qətük* — ئەركەك مۈشۈك.

جَجَكْ qəqək چېچەك، گۈل.

جَكَكْ qəkək چېچەك كېسىلى. چىگىلچە.

جَرِكْ qərik ئۇرۇش سېپى؛ قوشۇن، چېرىك. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَلْبْ جَرِكْدا بِلْكا تِيرِكْدا *alp qərikdə bilgə tərikdə*

باتۇر سەپتە سىنىلار، دانا يىغىندا.

جرڭ qərik ھەر نەرسىنىڭ قارشىسى، قارشى تەرىپى، ئوغۇزچە. ھەر نەرسىنىڭ ۋاقتى، نۆۋىتى.

جُرَكْ qərək توقاچ. ‖ 504 I

جلكْ جلكْ qilik qilik چىك - چىك. ئۆچكىنى قىچقىرىشقا ئىشلىتىلىدىغان ئىملىق سۆز.

جُنُكْ qünük چۈلۈك. چىنارنىڭ بىر خىلى.

جُشَكْ qüxək يەم - خەشەك. سوغدچە.

دُلكْ düləl ئاغزى پۇچۇلغان ساپال قاچا، ئاغزى كەمتۈك كوزا.

سبكْ sibək سۆۋەك. توگمەننىڭ كېنى، توگمەن تېشىنى چۆرگىلىتىدىغان تۆمۈر. ‖ 195

سـبـكْ sibək شۈمەك. سۈيدۈك يېيىلىپ كەتمىسۇن، دەپ بالا بۆشۈككە قويۇلىدىغان نەيچە.

سذكْ sidük سۈيدۈك. بۇ سۆز سۈيدۈكنىڭ ھەممە تۈرى ئۈچۈن ئورتاق.

سذكْ sizik چاپاننىڭ بىر پېشى. بۇ سۆز «سـذغ sïżïq» سۆزىگە قارىغاندا چىرايلىقراق ئاڭلىنىدۇ.

سرْكْ sürük سۈرۈك. ھايۋانلار توپى. بِرْ سُرْكْ قـوِيْ bir sürük koy — بىر توپ قوي. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| اُكرْ سُرُكْ قوىْ تَقى يُنْدي بلا | ügür sürük koy təvi yundi bilə |
| يُمُرْليُو ارْكَنِنْ سُوتِنْ سَغارْ ‖ 505 I | yumurlayu ərkənin sütin saqar |

[ئۈيۈر - سۈرۈك قوي، تۆگە، يىلقا بولسا گەر،
يىغىپ كېلىپ ئۆز ئەركىچە سۈتىنى ساغار.]

بىركىمنىڭ قوي، تۆگە، يىلقا پادىلىرى بولسا، ئۇلارنى ئۆزى خالىغانچە يىغىپ كېلىپ، سۈتىنى ساغىدۇ.

سـزكْ süzüg سۈزۈك. سُـزُكْ سُـوْ süzüg suv — سۈزۈك سۇ. سۈزۈلگەن، تازىلانغان ھەرقانداق نەرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ياقۇت ۋە ياقۇتقا ئوخشاش نەرسىلەرمۇ «سُزُكْ süzüg» دېيىلىدۇ.

سَشْكْ səxüg شىشىك ~ يىشىك. باغلاقتىن بوشىتىلغان جانىۋار. سَشُكْ اتْ səxüg at — يىشىك ئات، باغلاقتىن بوشىتىلغان ئات، بوش ئات.

سَڤُكْ səvüg: سَڤُكْ نانْكْ səvüg nəŋ — سۆيۈملۈك نەرسە.

سلكْ silik سىلىق. سِلِكْ اَرْ silik ər — سىلىق ئادەم؛ پاكىز، زېرەك، يېقىملىق، شېرىن سۆزلۈك ئادەم.

شُبِكْ xəpik شۆپۈك. يېيىلگەن مېۋىنىڭ تاشلاندۇق قىسمى. بۇ سۆزدە «ش – x» ھەرپى «ج – q» ھەرپىنىڭ ئورنىغا ئالماشقان.

شُتُكْ xütük كالا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ھايۋانلارنىڭ مۈڭگۈزىدىن ياسالغان دۈۋەت.// 506 I

شُتُكْ xütük: شُتُكْ سقالْ xütük sakal — ئۆچكە ساقال. بۇ سۆز يۇقىرىدىكى «دۈۋەت»كە ئوخشىتىپ ئېيتىلغان.

شُنُكْ xünük چۈلۈك. چىنارنىڭ بىر خىلى. بۇ سۆزدە «ش – x» ھەرپى «ج – q» ھەرپىنىڭ ئورنىغا ئالماشقان.

كَبَكْ kəpək كېپەك. ئۇششاق مەرۋايىت «كَبَكْ يِنْجُو kəpək yinqü» دېيىلىدۇ.

كَبَكْ kəpək كېپەك. باش كېپىكى.

كُبُكْ kəpük كۆپۈك. سۇ كۆپۈكى.

كُبْكْ kəpük كۆپۈك. قازان قاينىغاندا سۇنىڭ يۈزىگە ئۆرلەپ چىقىدىغان كۆپۈك، شورپا كۆپۈكى.

كجكْ kəqik كېچىك. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قَيْنارْ اُكُزْ كَجِكْ سِيزْ بُلْماسْ — *kaynar əgüz kəqiksiz bolmas*

قاينام دەريا كېچىكسىز بولماس.

بۇ ماقال بىرەر ئىشتا چارىسىزلىقتىن تېڭىرقاپ قالغان كىشىگە تەسەللى بېرىش ئۈچۈن «بۇ ئىشنىڭمۇ چارىسى تېپىلىپ قالار» دېگەن مەنىدە ئېيتىلىدۇ.

كجك kəqük ساغرا؛ مىنگىشىش.

كجكْ kiqik كىچىك. ھەر نەرسىنىڭ كىچىكى.

كَذُكَ kəžük يامغۇرلۇق.// 507 I

كَذُكْ kədük يۇڭدىن توقۇلۇپ،// 196 دۇبۇلغىنىڭ ئىچىگە كىيىلىدىغان بىر خىل باش كىيىم. ئۇنىڭ ئۆزىمۇ دۇبۇلغىغا ئوخشايدۇ.

كُدُكْ :küdük ايشْ كُـــدُكْ *ix küdük* — «ئىش - كۈش» دېگەن مەنىدىكى جۈپ سۆز بولۇپ، بۇ ئىككى سۆز ھەرۋاقىت بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ.

كرَكْ kərək كېرەك. «بُو كَرَكْمُـو *bu kərəkmu* — بۇ كېرەكمۇ» دېگەن سۆزگە جاۋاب بولۇپ كېلىدىغان سۆز.

كُرُكْ kərük كۆرۈك ~ كۆيەك. تۆمۈرچىنىڭ كۆرۈكى.

كَزَكْ kəzək كامان. بۆز ياكى گىلەم توقۇشتا ئارقاق بىلەن ئۆرۈشنى ئايرىپ تۇرىدىغان بىر خىل ئەسۋاب.

كزكْ kəzik كېزىك. بەدەندە تېرەك پەيدا قىلىدىغان بىر خىل ئىسسىتما.

كَزِكْ :kəzik سَرِغْ كَزِكْ *sarïq kəzik* — سېرىق كېسەل.

كزِكْ kəzik كېزەك، نۆۋەت. سِنِكْ كزِيكِنْكْ كلْــدِي *səniŋ kəzikiŋ kəldi* — سېنىڭ كېزىكىڭ كەلدى.

كزكْ kəzik جۇرئەت. بُو ايشْتا سنكَا كَزكْ كَرَكْ *bu ixta saŋa kəzik kərək* — بۇ ئىشتا ساڭا جۇرئەت كېرەك. بۇ يەردىمۇ ئاساسىي مەنە يەنە يۇقىرىدىكىدەك «كېزەك، نۆۋەت» دېگەندىن ئىبارەت. 508 I //

كُژِكْ küzik كوكۇلا چاچ. ئارغۇچە.

كسكْ kəsək كېسەك، توغرام. بىر نەرسىنىڭ بۆلۈكى. بِرْ كَسَكْ اَتْمَاكْ *bir kəsək ətmək* — بىر توغرام نان.

كڤكْ kəvəg (يۇمشاق «ك - g» بىلەن) بۇرۇن كۆمۈرچىكى.

كُڤُكْ :küvük كُڤُكْ مُوشْ *küvük mux* — ئەركەك مۈشۈك. چىگىلچە.

كُلُكْ :külük كُلُكْ نَانْكْ *külük nəŋ* — ئۆتنە ئېلىنغان نەرسە.

كُلُكْ kəlük ئۆچا، دۈمبە؛ كۆلۈك. يۈك ئارتىلىدىغان ئۇلاغ.

كمكْ kəmək بىر خىل گۈللۈك يىپ رەخت. بۇنىڭدىن يېپىنچا قىلىنىدۇ. قىپچاقلار بۇ رەختتىن يامغۇرلۇق تەييارلايدۇ.

كُنَكْ kənək ئۇۋرىق.

مژكْ məzək (ئىككى مەخرەج ئارىسىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان «ژ» بىلەن): اِتْ مِژَكـي *ït məzəki* — ئىت پوقى.

نتكْ nətəg «قانداق» دېگەن سوراق ئالمىشى. نتاكْ سنْ *nətəg sən* — قانداق سەن؟

نجُكْ nəqük نېچۈك، نېمە ئۈچۈن، نېمىشقا. نجُاكْ برْدينْكْ *nəqük bardïŋ* — نېمە ئۈچۈن باردىڭ؟ ياباقۇچە.// 509 I

نلُكْ nəlük نېمە ئۈچۈن، نېمىشقا. باشقا قەبىلىلەر تىلىدا.

نركْ nərək نېمىگە كېرەك، نېمە ئۈچۈن كېرەك. بُو سنكا نركْ *bu saŋa nərək* — بۇ ساڭا نېمە ئۈچۈن كېرەك. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «ناكرَاكْ *nə kərək*» بولۇپ، ئىككى ھەرپ چۈشۈرۈپ قويۇلغان.// 197

بجـلْ pəqəl پىچىلغان. سۈننەت قىلىنغان خوتۇن، ئاختا قىلىنغان ئەركەك، پىچىپ تاشلانغان ئات ۋە باشقا ھايۋانلار.

بشلْ baxïl ئالا باش. بشلْ قُوىْ *baxïl koy* — ئالا باش قوي. بىر شېۋىدە.

بدلْ ارْتْ bədəl art بەدەل ئارت. ئۈچ بىلەن بارسغان ئارىلىقىدىكى بىر داۋان .

تسلْ tasal چۆگەن ئويۇنىدا مەيدان دائىرىسىنى بەلگىلەش ئۈچۈن سىزىلغان سىزىق. بۇ سۆز «تلاسْ *talas*» دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن. بۇ خۇددى ئەرەبچە «مُاقُ الارْض علاقْ» دېگەن ئىبارىدىكى «ئوتلاق» مەنىسىنى بىلدۈرىدىغان «علاقْ» سۆزىنىڭ «لعاقْ» دەپمۇ ئوقۇلغىنىغا ئوخشايدۇ.

تكُـلْ təgül تۈگۈل. ئوغۇزچە. بۇ سۆز ئارغۇلارنىڭ «داغْ الْ *daq ol*» دېگەن سۆزىدىن كەلگەن. ئوغۇزلار بۇ سۆزدىكى ئىككى «» ئەلىف»نى چۈشۈرۈپ قويغان ۋە «د - *d*» ھەرپىنى «ت - *t*»غا، «غ - *q*» ھەرپىنى «ك - *g*»گە ئالماشتۇرۇپ قويغان.// 510 I

جغلْ تغلْ qïqïl tïqïl: اُقْ كيشْ اجْر جغلْ تغلْ قلْدي *ok kix iqrə qïqïl tïqïl kïldi* — ئوق ساداق ئىچىدە چىغىل - چىغىل (غىچىر - غىچىر) قىلدى.

جكـلْ qigil چىگىل. ئۈچ تۈرك قەبىلىسىنىڭ نامى: بىرىنچىسى، بارسغاننىڭ تۆۋەن تەرىپىدىكى «قُياسْ *kuyas*» شەھەرچىسىدە ياشايدىغان كۆچمەنلەر. ئىككىنچىسى، «طرازْ تالاس» شەھىرىنىڭ يېنىدىكى بىر شەھەرچىدە ياشايدىغانلارمۇ «چىگىل»

---

ھازىرقى ئۈچتۇرپان ناھىيىسىنىڭ غەربىي شىمال چېتى بىلەن ئاقچى ناھىيىسىنىڭ شەرقىي شىمال چېتىدىكى داۋان.

دەپ ئاتىلىدۇ. بۇلارنىڭ «چىگىل» دەپ ئاتىلىشىدىكى سەۋەب مۇنداق ئىمىش: زۇلقەرنەيىن ئارغۇ ئېلىگە كەلگەندە، قاتتىق يامغۇر يېغىپ، يوللار ماڭغۇسىز دەرىجىدە پاتقاق بولۇپ كېتىپتۇ. بۇنى كۆرگەن زۇلقەرنەيىن پارس تىلىدا «اين جكِلْ اَسْتْ — نېمىدېگەن يامان پاتقاق» دەپ كايىپتۇ ۋە كېيىن ئۇ يەرگە بىر قورغان سالدۇرۇپتۇ، بۇ قورغان «چىگىل» دەپ ئاتىلىپتۇ. شۇنىڭدىن كېيىن، ئۇ قورغاندا ئولتۇراقلاشقان تۈرك قەبىلىسىمۇ «جكى *qigili*» دەپ ئاتىلىپتۇ. بۇ نام كېيىنچە ئەتراپلارغا يېيىلغانىكەن. ئوغۇزلارمۇ شۇ ئەتراپلاردا ياشىغان ۋە چىگىللەر بىلەن دائىم ئۇرۇشۇپ تۇرغان، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى دۈشمەنلىك
511 I
بۈگۈنكى كۈنگىچە ساقلىنىپ// كەلگەن. ئوغۇزلار چىگىل شەكلىگە كىرىۋالغان باشقا تۈرك قەبىلىلىرىنىمۇ «جكل *qigil*» دەپ ئاتايدۇ. ئوغۇزلار يەنە جەيھۇندىن يۇقىرى چىنغىچە بولغان يەرلەردە ياشىغۇچى تۈرك قەبىلىلىرىنىڭ ھەممىسىنى «جكل *qigil*» دەپ ئاتايدۇ. بۇ خاتا. ئۈچىنچىسى، قەشقەردىكى بىرمۇنچە يېزا -
198
قىشلاقلاردا ياشايدىغان تۈرك قەبىلىلىرىمۇ «جكل *qigil*» دەپ ئاتىلىدۇ. بۇلارمۇ بىر يەردىن تارقالغان.

جُمُلْ qomul چومۇل. تۈرك قەبىلىلىرىنىڭ بىرى.

سُكَلْ səgəl كېسەل، ئاغرىق. ئوغۇزچە.

سكلْ sigil سۆگەل.

قزلْ kïzïl قىزىل. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قِلنُو بِلْسا قِزِلْ كَذارْ يَرانُو بَلْسا يَشِلْ كَذارْ

*kïlïnu bilsə kïzïl kəẓər yaranu bilsə yaxïl kəẓər*

قىلىقلىناي دېسە قىزىل كىيەر، ياراي دېسە يېشىل كىيەر.

يەنى خوتۇنلار ئېرى بىلەن خۇش مۇئامىلىدە بولماقچى بولسا، قىزىل يىپەك كىيىم كىيىدۇ: غىلجىڭلىق قىلماقچى بولسا، يېشىل يىپەك كىيىم كىيىدۇ. بۇ ماقال خوتۇنلارنى ئېرىگە دائىم خۇش مۇئامىلىلىك بولۇشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

قزلْ kïzïl قىزىل. قەشقەرنى كېسىپ ئۆتىدىغان بىر دەريانىڭ نامى. شېئىردا مۇنداق
512 I
كەلگەن://

*kïzïl sarïɋ arkaxïp* قزلْ سَرغْ ارْقشبْ

*yipkin yaxïl tirkəxip* ييكنْ يَشلْ يُزْكشبْ

*bir bir kərü yørgəxip* برْ برْ كرُو يُرْكشبْ

*yalïŋuk anï taŋlaxur* يَلنكْقْ انى تَنْكَلشُورْ

[قىزىل، سېرىق (چېچەكلەر) بىر ـ بىرىگە يۆلىنىپ،

يېشىل رەيھانلار كۆتۈرۈلۈپ چىقىپ،

بىر ـ بىرىگە يۆگىشىپ (تۇرماقتا)،

ئىنسان ئۇنىڭغا تاڭ قالىدۇ.]

قىزىل، سېرىق چېچەكلەر قات ـ قات ئېچىلىپ، يېشىل رەيھانلار بىر ـ بىرىگە يۆمىشىپ كەتتى، كىشىلەر ئۇلارغا قاراپ تاڭ قېلىشتى.

كَڤَلْ kəvəl يورغا. كڤلْ اتْ *kəvəl at* — يورغا ئات.

بيجِمْ pïqïm پىچىم، تىلىم. بيرْ بيجِمْ قاغُونْ *bir pïqïm kaɋun* — بىر تىلىم قوغۇن. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

بُغمْ boɋïm بوغۇم. بارماقلارنىڭ بوغۇمى، قومۇش ۋە بامبۇكنىڭ بوغۇمىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.// 513 I

بُكُمْ büküm: بُكُمْ اَتُكْ *büküm ətük* — ئايالچە ئۆتۈك. ئوغۇزچە. باشقا تۈرك قەبىلىلىرى بۇ سۆزنى «مُكمْ *mükim*» ياكى «مُكنْ *mükin*» دەيدۇ. بۇنىڭدا «ب *b*» ھەرپى ئورنىغا «م – *m*» ھەرپى، «م — *m*» ھەرپى ئورنىغا «ن – *n*» ھەرپى ئالمىشىپ كەلگەن. مېنىڭچە بۇ سۆز ساپ تۈركچە ئەمەس. لېكىن، قىپچاق ۋە باشقا قەبىلىلەرنىڭ ئاۋام خەلقى بۇ سۆزنى شۇنداق ئىشلىتىدۇ.

تـــرمْ tarïm تېگىنلەرگە (شاھزادىلەرگە)، ئافراسىياپ ئەۋلادىدىن بولغان خېنىملارغا، شۇنىڭدەك ئۇلارنىڭ ئۇلۇغ ـ ئۇششاق باللىرىغا خاس بىر سۆز. خاقان ئوغۇللىرىدىن باشقىلار ھەرقانچە يۇقىرى مەرتىۋىدە بولسىمۇ، بۇ سۆز ئۇلارغا ئىشلىتىلمەيدۇ. خان ئەۋلادىدىن بولغان ئاغىچا ـ خېنىملارغا ئۇنۋان ئورنىدا «الْتُنْ تَرمْ *altun tarïm*» دېگەن سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

تَرمْ tarïm كۆل ۋە قۇملۇقلارغا قۇيۇلىدىغان دەريا تارماقلىرى (تارماق دەريا).

تـــرمْ tarïm تـارىم. ئۇيغۇرلار چېگرىسىدىكى «كُجـا kuqa — كۇچا» دېگەن يەرنىڭ يېنىدىكى بىر جاي. بۇ يەر «اسمي تَرمْ usmï tarïm» مۇ دېيىلىدۇ. ئۇ يەردە 199 514 I ئاقىدىغان بىر دەريامۇ «تَرمْ tarïm» دېيىلىدۇ.//

تُرمْ turum بويلام. ئادەم بويى كېلىدىغان ئېگىزلىك ياكى چوڭقۇرلۇق ئۆلچىمى. بِيرْ ارْ تُرمي سُوڤْ bir ər turumï suv — (چوڭقۇرلۇقى) ئادەم بويى كېلىدىغان سۇ. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

تُرُمْ torum بوتا، بوتىلاق. تِشي تُرُمْ tïxï torum — چىشى بوتىلاق.

تزمْ tizim تىزىم، تىزىق. بيرْ تزمْ ينْجُو bir tizim yinqü — بىر تىزىق ئۈنچە.

تُقُمْ tok̡um سويۇلىدىغان مال. بۇ سۆز كۆپىنچە سويۇلىدىغان ئاتقا ئىشلىتىلىدۇ.

تكمْ təgim تېگىم، پارچە. بيرْ تكمْ تُرْماكْ bir təgim türmək — بىر پارچە تورمەل.

تلمْ təlim تولا، كۆپ. تلمْ يرْماقْ təlim yarmak — كۆپ يارماق. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

تلمْ بشْلَرْ يُقْلديمتْ — təlim baxlar yuvaldïmat — [تالاي باشلار دومىلىدى،
يَغي انْدنْ يَقْلديمتْ — yaqï andïn yavaldïmat — يېغا ئاندىن ياۋاشلاندى،
كُجي انْنكْ كَقْلديمتْ — küqi anïŋ kəvəldimət — كۈچى ئۇنىڭ ئاجىزلاشتى،
قلجْ قنْقا كُجُنْ سغدي — kïlïq kïnka küqün sïqdï// 515 I — قىلىچ قىنىغا تەستە سىغدى.]

بىر جەڭنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: باتۇرلارنىڭ باشلىرى تېنىدىن جۇدا قىلىندى، شۇڭا دۈشمەننىڭ ھەيۋىسى سۇنۇپ، كۈچى ئاجىزلاشتى. قىلىچلار يۈزگە قاتقان قاننىڭ كۆپلۈكىدىن قىنىغا تەستە سىغدى.

تُلُمْ tolum ئۇرۇش قوراللىرى. بۇ كۆپلۈكنى بىلدۈرىدىغان ئىسىم.

تلمْ tïlïm تىلىم. بيرْ تلمْ اتْ bir tïlïm ət — بىر تىلىم گۆش. ئۇزۇنىغا كېسىلگەن ياكى تىلىنغان ھەرقانداق نەرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

دِدِمْ didim نىكاھ كېچىسى كېلىنگە كىيدۈرۈلىدىغان ئوتوغات، تاج.

سرمْ sarïm سۈزگۈچ. ئېۋرىق ۋە كوزىغا ئوخشاش قاچىلاردىكى ئېچىملىكنى سۈزۈپ قۇيۇش ئۈچۈن، قاچىلارنىڭ ئاغزىغا باغلانغان يىپەك سۈزگۈچ.// 516 I

سَغمْ saqïm سېغىم. بير سَغمْ سُوتْ bir saqïm süt — بىر سېغىم سۈت.

سْقِمْ sok̦ïm ئوقيا ئوقىنىڭ ياغاچتىن قىلىنغان قۇيرۇقى. بۇ مۇنداق ياسىلىدۇ: بىر پارچە ياغاچ ئۇچى ئۇچلۇق تۇۋى توم قىلىپ يونۇلۇپ، ئىچى كاۋاك قىلىنىدۇ ۋە ئۇچ تەرىپىدىن تېشىپ ئوققا كىيدۈرۈلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئوق ۋىڭىلداپ ئۇچىدىغان بولىدۇ.

بقِرْسُقِمْ bak̦ïr sok̦ïm «مِرّيخ mirrih – مارس» يۇلتۇزىنىڭ ئېتى.

قُجَمْ k̦uqam قۇچاق. بِرْ قُجَمْ نَنْكْ bir k̦uqam nəŋ — بىر قۇچاق نەرسە.

قُرْمْ k̦orum قورام تاش، قىيا تاش، توپلانغان مال - مۈلۈكمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اُلْ قُرْمْ بُلْدِي ol k̦orum buldï — ئۇ نۇرغۇن مال - مۈلۈككە ئىگە بولدى، يەنى نۇرغۇن مال تاپتى.

كَرَمْ kərəm گەرەم، گەمە. يۇقىرى ۋە تۆۋەن چىنلىقلار تىلىدا.// 200

كرِمْ kərim تامغا تارتىلىدىغان گۈللۈك چايشاپ. تَامْ كَرِمِي tam kərimi — تام چايشىپى.

بُتُنْ pütün ئىشەنچلىك، چىنپۈتكىلى بولىدىغان. جِينْ بُتُنْ // كِشي qïn pütün kixi — چىنپۈتكىلى بولىدىغان كىشى. 517 I

بُتُنْ pütün پۈتۈن، ساق، مۇكەممەل. بُتُنْ يرْمَاقْ pütün yarmak̦ — پۈتۈن يارماق، پۇچۇلمىغان يارماق.

بُذُنْ božun خەلق، ئامما، ئاھالە، چىگىلچە.

بُرُنْ burun بۇرۇن.

بُرُنْ burun بۇرۇن، تۇمشۇق. تَاغْ بُرْنِي taq burni — تاغ تۇمشۇقى، ھەرقانداق نەرسىنىڭ باش بۇرنىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

بُرُنْ burun بۇرۇن، ئىلگىرى. اُلْ مَنْدِنْ بُرُنْ بَرْدِي ol məndin burun bardï — ئۇ مەندىن بۇرۇن كەتتى. بۇ سۆز پەقەت مەنە جەھەتتە ئەرەبچىگە ئۇيغۇن كېلىدۇ.

بُزِنْ buzïn (ئىككى مەخرەج ئارىسىدىكى «ز» بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) بىر خىل زەھەرلىك ئوتنىڭ ئىسمى.

بَسَنْ basan ئارقا ئاش، ئۆلۈك كۆمۈلگەندىن كېيىن بېرىلىدىغان ئاش. شۇنىڭدىن ئېلىنىپ، نەزىر ئېشى «يُوغْ بَسَنْ yoq basan» دېيىلىدۇ.

بُغُــــنْ booqun بوغـۇم. قومـۇش بوغـۇمى، بارمـاق بوغـۇمى. بۇ سۆزدىكى «ن $n$» ھەرپى «م – $m$» ھەرپـىـنىڭ ئورنىغـا ئالماشـقان، بـۇ قائىدىگـە مـاس كېلـىـدۇ. شـېئىـردا مۇنداق كەلگەن: 518 I //

يارُبَّ جَعْدٍ فيهمْ لَوْ تَدْرِينَ

يضْرِبُ ضَرْبَ السّبْطِ الْمَقاديمِ

خۇددى ئەرەب تىلىدا بولۇشسىزلىق قوشۇمچىسى بولغان «لَــمْ» نىڭ «لَـــنْ» بولۇپ كەلگىنىگە ئوخشاش.

بقنْ baķan بويۇن ھالقا، چەمبەر. ئالتۇن ۋە ئالتۇنغا ئوخشاش نەرسىلەردىن ياسالغان بويۇن ھالقا «اَلْتُنْ بَقَنْ *altun baķan*» دېيىلىدۇ.

بقنْ bïķïn بېقىن.

بُكنْ bükin ئەرلىكى يوق ئادەم، ئەرلىكى زەئىپ كىشى.

بُكنْ bügən سوقۇر ئۈچەي.

بُكنْ bükən ھىند قوغۇنى.

بُلُنْ bulun تۇتقۇن، ئەسىر. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اَبَنْكْ قُلّسامْ اُذُو بارِبْ — *abaŋ kolsam użu barïp*

تُتَرْ ارْدِمْ سُسِنْ تارِبْ — *tutar ərdim süsin tarïp*

بُلُنْ قِيلِبْ بَشي يارِبْ — *bulun ķïlïp baxï yarïp*

يُلُغْ بَرْجا مَنكا يِغدي — *yuluq barqa maŋa yïqdï* 519 I //

[ئەگەر خالىسام قوغلاپ بېرىپ،

قوشۇنىنى تارمار قىلىپ تۇتاتتىم،

ئەسىر قىلىپ بېشىنى ياراتتىم،

ماڭا بار - يوق نېمىسىنى تۆلەم مال قىلىپ قويدى.]

يېڭىلگەن بىر كىشى توغرىسىدا شۇنداق دېيىلىدۇ: ئەگەر مەن خالىسام، ئارقىسىدىن قوغلاپ بېرىپ، قوشۇنىنى تارمار قىلار ئىدىم ۋە ئۆزىنى تۇتقۇن قىلىپ، باش - كۆزىنى يارار ئىدىم؛ لېكىن، جېنىنى قۇتقۇزۇش ئۈچۈن ئالدىمغا

نۇرغۇن مال قويدى، مەن ئۇنى قويۇپ بېرىپ ئۆزۈمدىن مىننەتدار قىلدىم.

تَبَنْ tapan تۆگىتاپان (ئۆسۈملۈك).

تُبْنْ tüpün ئاشنىڭ تۈۋى، قازان تۈۋى. غىزا ـ تاماقنىڭ قالدۇقى. ئۇچلۇقلار تىلىدا.

تِذْنْ tażun تايىنچا. ئىككى ياشلىق كالا. بۇنىڭ چىشىسى «تشى تذْنْ tixi tażun» دېيىلىدۇ.

تُذُنْ tużun يېزا ئاقساقىلى، يېزا باشلىقى؛ كۆكبېشى.

تُتُنْ tütün تۈتۈن، ئىس. ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:// 201

520 I
اُوتْ//تُتُنْ سُزْ بُلْماسْ يكتْ يازُقْ سُزْ بُلْماسْ

*ot tütünsüz bolmas yigit yazuksuz bolmas*

ئوت تۈتۈنسىز بولماس، يىگىت گۇناھسىز بولماس.

تُكُنْ tügün تۈگۈن.

تكنْ tikən تىكەن. بۇ سۆزنىڭ يېنىك ۋە قىسقا شەكلى شۇنداق. قائىدە بويىچە بولغاندا، بۇ سۆز ئىككى «ك» بىلەن «تكّنْ *tikkən*» بولۇشى لازىم ئىدى. چۈنكى، بۇ سۆز «تىكمەك، قادىماق، سانجىماق» مەنىلىرىدىكى «تكدى *tikdi*» سۆزىدىن ئېلىنغان. «تكّنْ *tikkən*» سۆزىدىكى بىرىنچى «ك» سۆزنىڭ ئەسلى تومۇرىدىكى «ك» بولۇپ، ئىككىنچى «ك» سۈپەت ياساشقا لازىم بولغىنى ئۈچۈن كېيىن قوشۇلغان. مەسىلەن: «گۆشنى زىخقا تارتتى» مەنىسىدىكى «تڤدي اتني *təvdi ətni*» دېگەن جۈملىنى سۈپەتلەشتۈرمىز دېسەك، «اتني تڤكان *ətni təvgən*» دەيمىز.

دېمەك، بىر سۆزدىن سۈپەت ياساشتا، ئۇنىڭغا بىر «ك» ھەرپى قوشۇلىدۇ. «ار جمْدي سڤدا *ər qəmdi suvda*» — ئادەم سۇغا چۆمدى» جۈملىسىدىكى «جمْدي *qəmdi*» سۆزىدىن سۈپەت ياسىغاندا «سڤقا جمْكان ار *suvka//qəmgən ər*» 521 I سۆزىدىن سۈپەت ياسىغاندا بولىدۇ. بۇنىڭدىمۇ سۆزنىڭ تومۇرىغا بىر «ك» قوشۇلغان. ئەگەر سۆزنىڭ ئۆزىدە «ك» بولغان تەقدىردىمۇ، سۈپەتكە ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن، يەنە بىر «ك» قوشۇپ، قاتلاپ ئوقۇلىدۇ. مەسىلەن: «ار ارغتني سكتي *ər uraqutni sikti*» — ئەر خوتۇننى سىكتى» دېگەن جۈملىنى سۈپەتلەشتۈرمەكچى بولساق، «سكّان ار *sikkən ər*»

دەيسەن. «تكَــنْ» *tikkən* سۆزىمۇ شۇنداق. يېنىكلىتىش ئۈچۈن كېيىنكى «ك» چۈشۈرۈپ قالدۇرۇلغان.

تُلْنْ tulun چېكە. ئادەمنىڭ چېكىسى. ئىككى تىلنىڭ بىرىدە.

تُلُنْ tulun يۇگەننىڭ ئوڭ ۋە سول چېكىلەكلىرىدىكى نەرسىلەر.

تُلُنْ tolun تولۇن. تُلُنْ اَىْ *tolun ay* —— تولۇن ئاي، ئون تۆت كۈنلۈك ئاي.

تُمنْ tümən تۈمەن. قەشقەرنىڭ ئوتتۇرىسىدىن ئېقىپ ئۆتىدىغان دەريانىڭ نامى.

تَمَنْ təmən تۆمۈنە. تَمَنْ ينْكْنا *təmən yiŋnə* —— تۆمۈنە.

تُمنْ tümən تۈمەن، كۆپ، نۇرغۇن. تُمَــنْ تُرْلُــكْ سُــوزْلادي *tümən türlüg səzlədi* —— تۈرلۈك ـ تۈمەن سۆزلەرنى قىلدى.// 522 I

تُمنْ tümən تۈمەن. تُمنْ منْكْ *tümən miŋ* —— مىڭ كەررە مىڭ، يەنى بىر مىليون. تُمــنْ منْكْ يَرْماقْ *tümən miŋ yarmak* —— بىر مىليون يارماق.

تُسْنْ tosun توسۇن. مىنىلمىگەن تاي.

جُبَنْ qoban يېزا ئاقساقىلىنىڭ ياردەمچىسى.// 202

جقَنْ qïk̡an جىيەن بالا. هاماچىنىڭ ئوغلى.

جَكُنْ qəkün مولۇن ئاسلىنى.

جُكنْ qəgən چۆگەن، چۆگەن ئويۇنى.

سَبَنْ sapan ساپان، قوش.

سَبَنْ sapan تېرىقچىلىق. يەر تېرىش. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

سَبَنْدا سَنْدرشْ بُلْسا اُرْتْكُنْ دا ارْتَشْ بُلْماسْ

*sapanda sandrïx bolsa ərtkündə irtəx bolmas*

ساپان ۋاقتىدا پۇختىلىق بولسا، خامان ۋاقتىدا جاڭجال بولماس.

بۇ ماقال كېيىن جاڭجال چىقماسلىقى ئۈچۈن، ئىشنى باشتا پىششىق ئىشلەش لازىملىقىغا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

سغُنْ saoꞁun قارلۇق قەبىلىسىنىڭ چوڭلىرىغا بېرىلىدىغان ئۇنۋان. تۈرك تېۋىپلىرى «اَتا سَغُنْ» *ata saoꞁun* دېيىلىدۇ.// 523 I

سغَنْ sïoꞁan: سغَنْ سَجْ *sïoꞁan saq* —— سىلىق چاچ، بۇدۇر ئەمەس چاچ.

سُكَنْ sükən سۈكەن.

قَجَنْ kaqan قاچان. قَجَنْ كَلْدِنْكْ kaqan kəldiŋ —— قاچان كەلدىڭ؟ بۇ سۆز بەزىدە ۋاقىت ياكى شەرت يارەمچىسى مەنىسىدىمۇ كېلىدۇ. مەسىلەن: «قَجَنْ بَرْسَا سَنْ kaqan barsa sən —— قاچان بارىدىغان بولساڭ» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ سۆز يەنە «ناۋادا» مەنىسىدىمۇ كېلىدۇ. لېكىن، ئاساسىي مەنىسى بىرىنچى مەنىدۇر.

قَذِنْ każïn «قېيناتا، قېينانا» دېگەن سۆزلەردىكى «قېيىن». قىپچاقلار بۇ سۆزنى «ز z –» بىلەن ئېيتىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قدَشْ تيميشْ قيْمادُقْ قذِنْ تيميشْ قيْميشْ

*kadax təmix kaymaduk kažïn təmix kaymïx*

قېرىنداش دېسە قارىمىغان، قۇدا دېسە قاراپتۇ.

بۇ ماقال تۇغقانلار ئارىسىدا قۇدىلارغا ھۆرمەت بىلدۈرۈشكە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

قِرِنْ karïn قېرىن. قِرِنْ اتْماقْ *karïn atmak* —— قېرىن ئاتماق، قېرىننى قارىغا ئېلىپ ئېتىش. بۇنىڭدا سويۇلغان مالنىڭ قېرىنىنى نىشان قىلىنىپ، ئۇنىڭغا ئوق ئېتىلىدۇ. تەگكۈزەلىگەن كىشى گۆشتىن بىر پارچە ئالىدۇ.// 524 I

قُرُنْ korun قۇرۇم. تۇرخۇن، تام ياكى ئوچاققا چاپلىشىپ قالغان ئىس.

قُقُنْ kokun ئۇچقۇن.

قَلِنْ kalïn قېلىن؛ نۇرغۇن. قَلِنْ سُو *kalïn sü* —— نۇرغۇن قوشۇن.

قُلُنْ kulun قۇلۇن.

قُلَنْ kolan تۆشلۈك، تۆشباغ. قُلَنْ اتِى *kolan əti* —— ئاتنىڭ تۆشلۈك تۇرىدىغان يېرى.

كَتَنْ kətən جاپا - مۇشەققەت، قىيىنچىلىق، يوقسۇللۇق. جاپا - مۇشەققەت چەككەن كىشىگە «كَتَنْ كَرْدِي كَراكُو يُذْتِي» «*kətən kordi kərəgü yüzti*» دېيىلىدۇ. بۇنىڭ مەنىسى «كەمبەغەللىكتىن شۇنچىلىك جاپا - مۇشەققەت تارتتىكى، ھەتتا كىگىز ئۆينى ئۆزى يۇدۇپ يۈرىدىغان ھالغا يەتتى» دېمەكتۇر.

كُدَنْ küdən بالىغا ئات قويۇش زىياپىتى.

كُبَنْ kübən تۆگىنىڭ چومى، ئاتنىڭ ئېگەر - توقۇمى قاتارلىق ئات - ئۇلاغ جابدۇقلىرى. ئوغۇزچە.// 203

كُــــرِنْ kürin كۆشـۈك. قوغـۇن ـ تـاۋۇز، تەرخەمــەك ۋە شـۇنىڭغا ئوخشـاش مېۋىلــەرنى توشۇيدىغان كاجۇۋا.// 525 I

كُزَنْ küzən سېسـىقكۈزەن. قۇشقاچ، ئېتـىز چاشقىنى ۋە شـۇنىڭغا ئوخشـاش جانـدارلارنى ئوۋلايدىغان، چاشقان جىنسىدىن بولغان بىر خىل ھايۋان.

كُســـنْ küsən كۇسـەن. «كۇچا» دەپ ئاتىلـىدىغان شـەھەرنىڭ يەنە بىـر نامى. بۇ شـەھەر ئۇيغۇرلار چېگرىسىغا جايلاشقان.

كلِنْ kəlin كېلىن.

مۇشـۇ بـابلاردىكى بـۇ خىــل ئىســـىملارنىڭ ئوتتــۇرا ھەرپــى فــەتھىلىك بولغـانلىرىنى تۈركـي يېزىقتـا يازمـاقچى بولسـاق، فـەتھىنى «ا – ئەلىف» بىلـەن يېزىش لازىم ئىدى. مەسـىلەن: «تۆگـىتاپـىنى» دېگـەن سۆز «تَبنْ tapan» شـەكلىدە يېزىلغىنىدەك «[illegible] تابان tapan » شـەكلىدىمۇ يېزىلىشى مۇمكىن. بۇ ھالـدا بۇ سۆزنى ئەرەبچە يېزىق بىلـەن يازغانـدا لازىم بولمايدىغان ئىككى «ا – ئەلىف» قوشـۇلغان بولىـدۇ. بـۇ «ا – ئـەلىف»لـەر فەتھىلـەرنى ئىپـادىلەيدۇ. جۇملىـدىن، ئوتتۇرىسى زەممىلىك بولغان «تُبنْ tüpün —— غىزا ـ تاماق قالدۇقى» دېگەن سۆز ئىكـى «و – ۋاۋ» قوشـۇلۇپ «[illegible] توبـون tüpün » شـەكلىدىمۇ يېزىلىشـى مۇمكىن. «كَلنْ kəlin» سۆزى تۈركـي يېزىق بىلـەن يېزىلغانـدا «[illegible] كـالىن kəlin» بولىدۇ. قائىدە شۇنداق. مەن ھەممىنى سۆزلەپ ئولتۇرمايمەن. ھەرپى مەد بىلـەن ھەرپى لىنـدىن// 526 I بىرەرىنى قوشـۇش مـۇمكىن بولسىمۇ، توغرىسى ۋە تۈزۈكى كىتابتا كۆرسىتىلگىنىدۇر. بۇنىڭ سەۋەبى شۇكى، «فعلْ» سۆزى «فعالْ» سۆزىنىڭ، «فُعلْ» سۆزى «فُعالْ» سۆزىنىڭ، «فعلْ» سۆزى «فعالْ» سۆزىنىڭ قىسقارتىلمىسىدۇر. سـوزۇپ تەلەپپۇز قىلىش سۆزنىڭ ئەسلىدىن ئۇزاقلىشىپ كەتكەنلىك بولمايدۇ؛ قىسقارتىلسا، سۆز يېنىكلىشىدۇ، يېنىك بولغىنى تېخىمۇ توغرا.

مۇجەررەت سۆزلەر[1] بابلىرى تۈگىدى.// 527 I

---

[1] مۇجەررەت سۆزلەر ـــ ئەسلىي تەركىبىدە ھېچقانداق ھەرپ قوشۇلمىغان سۆزلەر.



## بىرىنچى ھەرپى بىلەن ئىككىنچى ھەرپلىرى ئارىسىغا مەد ھەرپلەر قوشۇلغان سۆزلەر بابلىرى

### فاعِلْ fail شەكلىدە ھەرخىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

قاغُتْ k̦aoqut تېرىقتىن قىلىنىدىغان بىر خىل تاماق. ئۇنى قىلىش ئۇسۇلى مۇنداق: تېرىق ئاۋۋال قاينىتىلىپ، كېيىن قورۇتۇلىدۇ؛ ئاندىن تۈگمەندە تارتىپ ئۇن قىلىنىدۇ. ئاندىن كېيىن ياغ ۋە شېكەر ئارىلاشتۇرۇپ، تۇغۇتلۇق ئاياللارغا بېرىلىدۇ.

جاترْ qatïr چېدىر.

جاترْ qatïr نۆشۇدۇر. كۇچا شېۋىسىدە.

جاجِرْ qaqïr چېدىر. ئوغۇزلار بۇنى «جاشِرْ *qaxïr*» دەيدۇ.



ساترْ satïr «ھوي هارىمى» دېگەن مەنىدىكى تىل.//

ساغرْ saoqïr ساغىر. تۇۋى تار، ئاغزى كەڭ بىر خىل قاچا. ئۇنىڭدا ئىچىملىك ساقلىنىدۇ.

سيبزْ sibiz: سيبزْ كشى *sibiz kixi* —— قېرىلىقتىن دۈتلىشىپ كەتكەن كىشى.

تُودشْ tüdəx: تُودشْ نانْكْ *tüdəx nəŋ* —— تۇرداش نەرسە، بىر - بىرىگە ئوخشايدىغان، بىر جىنستىن بولغان نەرسىلەر. بۇ سۆز «تۈك» مەنىسىدىكى «تۇ *tü*» سۆزىدىن كەلگەن. ھايۋان ئۈچۈن «بۇ ات نا تُولُكْ *bu at nə tülüg*» —— بۇ ئات قانداق رەڭدە» دېيىلىدۇ. «دشْ *dax* // *dəx*» تەڭداشلىق ۋە يېقىنلىقنى بىلدۈرىدىغان بىر قوشۇمچىدۇر. بىر ئانىدىن تۇغۇلغان ئىككى بالا «قرِنْدشْ *k̦arïndax*» دېيىلىدۇ. چۈنكى، «قرِنْ *k̦arïn*» سۆزىگە «دشْ *dax*» قوشۇلۇش بىلەن «بىر قېرىندا ياتقان» دېگەن مەنە ئاڭلىنىدۇ. ئەمچەك «امكْ *əmik*» دېيىلىدۇ، بىر ئەمچەكنى ئەمگەن ئىككى بالا «امكْدشْ *əmikdəx*» دېيىلىدۇ. بىر يەرلىك بولغان ئىككى

كىشى «يـيرْدشْ yərdəx» دېيىلىدۇ. يېقىن بىر تۇغقان «قـدشْ kadax» دېيىلىدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «قاچا» دېگەن مەنىدىكى «قا ka» سۆزى بولۇپ، ئۇنىڭغا «دَشْ dax» قوشۇلغاندا، «بىر قاچىدا// 529 I يەنى ئانىنىڭ قارنىدا بىللە ياتقان» دېگەن بولىدۇ. «كُنكُلْـدشْ kөŋüldəx» سۆزىمۇ شۇنداق بولۇپ، «قەلبداش، يۈرىكى بىر» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. يۇقىرىدىكى «تُودشْ tüdəx» سۆزىمۇ شۇنداق ياسالغان بولۇپ، «رەڭگى بىر»، «تۈرداش» دېگەن ئۇقۇمنى ئاڭلىتىدۇ.

تِيدِشْ tïdïx تىيىش، توسقۇنلۇق، توسقۇن بولۇش.

كاكُشْ kəküx ئىششىققا سۈرۈلىدىغان دورا، دېۋىرقاي.

بالغْ balïq ياربدار. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اُرْمِشْ اژُنْ بُسُوغِنْ قِلْمِشْ انِى بالغْ — *urmïx azun pusuqïn kïlmïx anï balïq*

اَمْ سَمْ اَنكَرْ تِلانِبْ سِزْدا بُلُرْ يَقِغْ — *əm səm aŋar tilənip sizdə bulur yakïq*

[دۇنيا تۇزىقىنى قۇرۇپ، ئۇنى ياربدار قىلدى،

ئۇنىڭغا دورا ـ دەرمان ئىزدىسە، داۋانى سىزدىن تاپىدۇ. ]

ئۆزىنىڭ ھالىنى ئېيتىپ شۇنداق دەيدۇ: زامان مېنى جاپا ـ مۇشەققەت تۇزىقىغا ئىلىندۇرۇپ، ياربدار قىلدى: كېيىن چارىسىنى ئىستىدى ۋە سېنىڭ يېنىڭدا دورا ــ داۋا تاپتى.

تاتِغْ tatïq تاتىق ~ تېتىق: تاتلىق. بۇ سۆز «تتِغْ تلِغْ tatïq talïq» دەپ قوشۇپ ئېيتىلىدۇ.// 530 I

بيشكْ bəxik بۆشۈك.

ديــدكْ dədək كېلىنىنىڭ يات كىشىلەرگە كۆرۈنمەسلىك ئۈچۈن بېشىغا ئارتقان پەركەنچىسى.

بيلكْ bələk بۆلەك، سوۋغات، تارتۇق.

تُونَكْ tünək قاماقخانا، زىندان. بارسغانچە.

سُوجكْ süqik چۈچۈك، تاتلىق. ھەرقانداق نەرسىنىڭ تاتلىقى.

سُوجِكْ süqik هاراق، مەي. بۇ سۆز بۇ يەردە يۇقىرىقى سۆزنىڭ ئەكسىچە بولغان ئۇقۇمنى بىلدۈرىدۇ. ئىلى ۋادىسىدا ياشىغۇچى ياغما، توخسى، چىگىل قەبىلىلىرى هاراقنى «قِزِلْ سُوجِكْ kïzïl süqik» دەيدۇ.205 I

سِيزِكْ səzik سېزىك، گۇمان؛ پىكىر.

كُوبِكْ küpik پاختىلىق تون.

كُوشِكْ kəxik پۇركەنچە، پەردە؛ پاناھ.

كُولِكْ kəlik كۆلەڭگە، سايە.

قاغِلْ kaoïl ئۇزۇم نوتىلىرىنى باغلايدىغان تال چىۋىق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قل ساقِي قَلْماسْ قاغِلْ باغِي يَزِلْماسْ 531 I

*kal savï kalmas kaoïl baoï yazïlmas*

قىرىلار سۆزى بىكار كەتمەس، تال چىۋىق باغ يېشىلمەس.

بِيرِمْ bərim بېرىم، قەرز. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

المْجي ارْسْلانْ بيرمْجي سجْغانْ *alïmqï arslan bərimqi sïqoan*

ئېلىمچى ئارسلان، بېرىمچى چاشقان.

بِيجِنْ biqin مايمۇن.

بِيجِنْ biqin بىچىن (مايمۇن). تۈركىي خەلقلەردىكى ئون ئىككى مۇچەل يىل ناملىرىدىن بىرى.

تِيمِنْ təmin ھېلى، بايا. تِيمِنْ كِلْدِمْ *təmin kəldim* — ھېلى كەلدىم.

جُوذِنْ qożïn چويۈن. جُوذِنْ اَشِجْ *qożïn axiq* — چويۈن قازان.

سُوغُنْ sooun پىياز. بۇ سۆز «سُوغَنْ *sooan*» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ.

سُوغَنْ sooan: سُوغَنْ يِلانْ *sooan yïlan* — بوغما يىلان.

سِيغُنْ sïoun بۇغا. يىلتىزى ئادەمگە ئوخشايدىغان، جىنسىي ئاجىزلىققا داۋا بولىدىغان گىياھ «سِيغُنْ اُتِي *sïoun oti* — ئادەمگىياھ» دەپ ئاتىلىدۇ. پارسچە «اسْتَرنك» 532 I دېيىلىدۇ. بۇ ئوتنىڭ ئەركىكى ۋە چىشىسى بولۇپ، ئەركىكى ئەرلەرگە، چىشىسى ئاياللارغا ئىشلىتىلىدۇ.

سيغُنْ siọun سۈغۈن. سـيغُنْ سـمُرْ *siọun samur* — سىغۇن سامۇر. بۇغراخانغا زەھەر بېرىلگەن يەرنىڭ نامى.

جاذَنْ qażan چايان.

لاجـنْ laqīn لاچىن. بۇ بىر خىل يىرتقۇچ قۇش. باتۇر يىگىتلەرمۇ «لاجـنْ *laqīn*» دېيىلىدۇ.



## فاعولْ faul شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

قاتُونْ ķatun خوتۇن، خېنىم. ئافراسىياپنىڭ قىزلىرىغىلا خاس نام. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

خانْ ايشي بُلْسا قاتُونْ ايشي قليرْ

*han ïxï bolsa ķatun ïxï ķalïr*

خاننىڭ ئىشى بولسا، خېنىمنىڭ ئىشى قېلىپ تۇرار.

بۇ ماقال ئەرەبلەرنىڭ «اذَا جَاءَ نَهْرُ اللهِ بَطَلَ // نَهْرُ عيسى»[206] دېگەن ئىبارىسىگە ئوخشايدۇ.

قاغُونْ ķaọun قوغۇن. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

I 533

قاغُونْ قَرْما // بُلْسا اذيسى اكّى اَلكنْ تَكيرْ

*ķaọun ķarma bolsa iżisi ikki əlkin təgir*

قوغۇن تالانسا، ئىگىسىمۇ ئىككى قولى بىلەن تالار.

بۇ ماقال مال ئىگىسىنىڭ ئۆز مېلىغا بولغان ھېرىسلىقىنى كۆرسىتىشكە ئېيتىلىدۇ.

لاغُـونْ laọun ئىچى چۆچەككە ئوخشاش ئويۇلغان ياغاچ ئاياق. ئۇنىڭ بىلەن سۈت، قېتىق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر ئىچىلىدۇ. //

I 534



## ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى ھەرپلىرى ئارىسىغا مەد ۋە لىن ھەرپلىرى قوشۇلغان سۆزلەر بابلىرى

### فَعَالْ fəal ، فَعُولْ fəul، فَعِيلْ fəil شەكىللىرىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

بُقاجْ ارْتْ bukaq art بۇقاچ ئارت. بىر داۋاننىڭ نامى.

بُقــاجْ bukaq ساپال قاچا. «اَشِجْ بُقاجْ axiq bukaq — قازان - قومۇچ» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ.

تَتارْ tatar تاتار. تۈرك خەلقلىرىدىن بىرى.

تغارْ taqar تاغار. ئىچىگە بۇغداي ۋە باشقا نەرسىلەر قاچىلىنىدىغان قاپ.

تَڤارْ tavar تاۋار، مال.

535 I

جڤارْ qavar چاۋار، تۇتۇرۇق. بۇ سۆز «جڤارْ جُڤارْ qavar // quvar — چاۋار - چاتقال» شەكلىدە جۈپ سۆز بولۇپ كېلىدۇ.

سُقارْ sokar مۈڭگۈزسىز ھايۋان؛ ئايپاڭباش ئادەم. شۇنىڭدىن ئېلىنىپ مۈڭگۈزى يوق قوي «سُقارْ قُويْ *sokar koy*» دېيىلىدۇ.

خُزارْ hozar خوزار. تۈرك ئەللىرىدە بىر يەرنىڭ نامى.

كُفازْ küvəz تەكەببۇر، ھاكاۋۇر.

مَرازْ maraz قاراڭغۇ كېچە.

مَرازْ maraz مەدىكار، كۈنلۈكچى. بۇ سۆز ئارغۇ ۋە ياغما تىللىرىدا «خيار مَرازْ *hïyar maraz*» دېيىلىدۇ.

تشُوغْ taxuoq توشۇق. توشۇشقا بولىدىغان مال ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر.

تُشاغْ tuxaoq تۇشاق ~ چۇشەك. ئات چۇشىكى. ئاتنىڭ ئالدى پۇتىنى چۇشەپ قويىدىغان چۇشەك.

بَجاقْ baqak خرىستىئانلارنىڭ روزىسى.

تَلاقْ talak تال. ئادەمنىڭ تېلى.

تلاقْ tïlak ئايالىلارنىڭ جىنسىي ئەزاسى. چىگىلچە.

سْلاقْ sulak تال. قىپچاقچە. بۇ سۆزدىكى «س - s» ھەرپى 536 I // «ت - t» ھەرپىنىڭ ئورنىغا ئالماشقان. بۇ ئەرەبچىدىكى «ستٌّ» ۋە «سدْسٌ» سۆزلىرىنىڭ «طَسْتٌ» ۋە «طسٌّ» سۆزلىرىدىن ئۆزگەرگىنىگە ئوخشايدۇ. نەھۋ ئالىملىرى بۇنداق ئۆزگىرىشكە تۆۋەندىكى شېئىرنى مىسال قىلىپ كۆرسىتىدۇ: جَزَىٰ اللّٰهُ بَنِي السَّعْلاَتِ عَمْراً وَقَابُوسَ شِرارَ النّات . بۇ يەردىكى «نات» سۆزى «ناس» ئورنىدا كەلگەن.

بُديكْ büdik ئۇسسۇل. ئوينايدىغان ئۇسسۇل.

بَزاكْ bəzək بېزەك، زىننەت. بۇ سۆز «بَزَكْ bəzək» دەپمۇ يېزىلىدۇ.

ترِاكْ tərək تېرەك.

تلاكْ tilək تىلەك.

تُلاكْ tülək تۇلەك. تُلاكْ يِلقِي tülək yïlki — تۇلىگەن يىلقا، تۇلىگەن مال. 207 //

تُكالْ tügəl تۇگەل. تولۇق. پۈتۈن بولغان نەرسىمۇ «تُكالْ tügəl» دېيىلىدۇ. تُكالْ الْغِل tügəl alqïl — تۇگەل ئالغىن.

قِڤالْ: kïval قِڤالْ بُرُنْ kïval burun — قاڭشارلىق، چىرايلىق 537 I // قىر بۇرۇن. بۇنداق بۇرۇن ھەممە كىشىگە ياقىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| ارْدي سَنِ قِيزْ | ardï səni kïz | [ھارغۇزدى سېنى قىز، |
| بُودي انِكْ تال | bodï anïŋ tal | بويى ئۇنىڭ تال، |
| يَيْلِرْ انِكْ ارْتُجي | yaylïr anïŋ artuqï | يېيىلۇر ئۇنىڭ ئارتۇچى، |
| بُرْنِي تَقِي قِڤالْ | burnï takï kïval | بۇرنى تېخى قىر بۇرۇن.] |

تېكىست

بىر قىزنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: زىلۋا بويلۇق قىز سېنى ئالداپ كەتتى، ئۇنىڭ بويى خۇددى ئارتۇچ دەرىخىدەك ئېگىلەتتى؛ بۇرنىمۇ قاڭشارلىق، كېلىشكەن بۇرۇن ئىدى.

جُرامْ quram يېنىك ئوق ئېتىش. بۇ ئۇسۇلدا ئېتىلغان ئوق ئادەتتىكى ئوقلاردىنمۇ يىراققا بارىدۇ. ئاتقان ئادەم 538 I // ئوڭدىسىغا يېتىپ ئاتىدۇ. بۇنداق ئېتىلغان ئوق «جُرامْ اُقي *quram okï*» دېيىلىدۇ.

قْرامْ k̡uram: قْرامْ كشي لارْ *k̡uram kixilər* — خۇددى خاقانىنىڭ يېنىدا ئولتۇرغانىدەك، دەرىجىلىرىگە قاراپ تەرتىپ بىلەن ئولتۇرغان كىشىلەر. «كِشِلارْ قُرامْ اُلْتُرُدِي لارْ *kixilər k̡uram olturdïlar* — كىشىلەر قۇرامىغا قاراپ ئولتۇرۇشتى» دېيىش ئەنە شۇنىڭدىن كەلگەن.

بُلانْ bulan بۇلان. قىپچاق ئەللىرىدە ياشايدىغان بىر خىل يوغان ۋەھشىي ھايۋان. كىشىلەر ئۇنى ئوۋلايدۇ. ئۇنىڭ بېشىدا ئىچى كاۋاك، ئاغزى ئاسمانغا قاراپ تۇرىدىغان بىر مۈڭگۈزى بولىدۇ. ئۇنىڭغا قار ۋە يامغۇر سۈيى يىغىلىپ قالىدۇ، چىشىسى چۆكسە ئەركىكى، ئەركىكى چۆكسە چىشىسى ئۇنىڭدىن سۇ ئىچىدۇ.

تكينْ təgin بۇ سۆزنىڭ ئەسلىي مەنىسى «قۇل» دېمەكتۇر. شۇنىڭدىن ئېلىنىپ، رەڭگى كۈمۈشتەك ساپ قۇل «كُمُشْتكينْ *kümüx təgin*»، قەھرىمان قۇل «الْـبْ تكـينْ *alp təgin*»، ئايىغى ياراشقان قۇل «قُتْلُغْ تكينْ *k̡utluq təgin*» دېيىلىدۇ. كېيىن بۇ سۆز پەقەت خاقان ئائىلىسىنىڭ بالىلىرىغىلا خاس بولۇپ قالغان. كېيىنچە، بۇ سۆز بىرەر يىرتقۇچ ھايۋاننىڭ نامى ياكى شۇنداق سۆز بىلەن بىرلىكتە ئىشلىتىلىدىغان بولدى. مەسىلەن: 539 I // «جَغْـري تِكـينْ *qaqrï təgin* — قارچىغا تېگىن»، «كُجْ تكينْ *küq təgin* — كۈچلۈك تېگىن» دېگەنگە ئوخشاشلار.

208 بۇ سۆزنىڭ ئافراسىياپ ئوغۇللىرىغا قانداق كۆچكەنلىكىگە كەلسەك، ئۇلار // ئۇز ئاتىلىرىنى كۆپ ھۆرمەتلەپ، ناھايىتى چوڭ كۆرەتتى ۋە شۇنىڭ ئۈچۈن بىرەر ئىشتا ئاتىسىغا مۇراجىئەت قىلسا ياكى خەت يازسا، ئۆزلىرىنى تۆۋەن تۇتۇپ «قۇلىڭىز پالانى مۇنداق قىلدى، قۇلىڭىز پوكۇنى ئۇنداق قىلدى» دەيتتى. كېيىنچە بۇ سۆز ئۇلارغا ئات بولۇپ قالدى. باشقا قۇللاردىن ئۇلارنىڭ ئېتىنى

پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن، بۇ سۆزنىڭ يېنىغا يەنە بىرەر نەرسە قوشۇپ ئىشلىتىلىدىغان بولدى.

تُزُونْ tüzün تۈزۈتلۈك، مۇلايىم، ياۋاش ئادەم. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تُزُنْ برْلا اُرُشْ اُوتُونْ برْلا ترَشْما

*tüzün birlə urux utun birlə tirəxmə*

ياۋاش بىلەن ئېيتىش، ئېغىرىڭنى كۆتۈرەر،

ئەسكى بىلەن تەڭ بولما، سېنى يەرگە قارىتار.

چۈنكى، سېنىڭدىن ئۆتۈپ كەتكەن تەقدىردىمۇ ياۋاش ئادەم كۆتۈرۈپ كېتىدۇ؛

ئەمما ئەسكى ئادەم ساڭا زادى يول قويمايدۇ.

تُكُنْ təkün داغ، تامغا.

تُمانْ tuman تۇمان.

جَرُونْ qarun چىنار. ياغمىچە.// 540 I

جكِنْ qikin چۈجگۈن ئوت. ئۈزۈملۈك باغلاردا ئۆسىدىغان بىر خىل باشاقلىق ئوت. ئۇنى هايۋانلار يەيدۇ.

جكِن qəkin: جكِنْ يِپِي *qəkin yipi* —— چېكىم يىپى. مەشۇت يىپ.

جكِن qəkin چەكمە. يىپەك رەختكە زەر بېسىش. جكِنْ جكْنادِي *qəkin qəknədi* —— (يىپەك رەختكە) زەر بېسىلدى.

سَمانْ saman سامان. چىگىلچە.

قُلانْ kulan قۇلان. ياۋا ئېشەك.

قبانْ kaban قابان. ئەرلەر ئىسمى.

قُتانْ kutan قۇتان. ئەرلەر ئىسمى.

كُكانْ kögən كۆگەن. سېغىن ۋاقتىدا موزاي ياكى ئوغلاقنىڭ بوينىغا باغلايدىغان ئارغامچا. يل كُكانْ *yəl kögən* —— هەسەن - هۈسەن.// 541 I




تُرْبِى turbï ئەگەشكۈچى، ياردەمچى.

كُرْبَا korpə: كُرْبَا أُتْ *korpa ot* كۆرپە ئوت، قايتا ئۆسكەن ئوت. كُرْبَا يَمِشْ *korpa yəmix* ئىككىنچى پىششىقتىكى يېمىش. يازدا تۇغۇلغان ئوغۇلمۇ «كُرْبَا أُغُلْ *korpa oqul*» دېيىلىدۇ. شۇنىڭدەك ۋاقتىدىن كېيىن تۇغۇلغان قوزا، ئوغلاق ۋە موزايغىمۇ «كُرْبَا *korpa*» سۆزى قوشۇپ ئېيتىلىدۇ.

كِرْبِى kirpi كىرپە. كىرپىنىڭ چوڭى «اُقْلُغْ كِرْبِى *okluq kirpi*» دېيىلىدۇ.

جَتْبَا qatpa يېزا ئاقساقىلىنىڭ ئېرىق ـ ئۆستەڭ قېزىشقا، تۇغان تۇتۇشقا چىقمىغانلاردىن ئالىدىغان سېلىقى. چىگىلچە.



كَنْبَا kənpə كامپا، بىر خىل ئوتنىڭ ئىسمى. كەنچەكچە.

بَرْتُو bartu كەمزۇل، قىسقا پەلتو.

بُرْتَا burta ئالتۇن ۋاراق، زەر ۋاراق.

تَخْتُو tahtu ئېگىرىلمىگەن مەشۈت.

سُكْتِى səkti كېپەك. بارسغانچە.

سُقْتُو sok̦tu ھېسپىنىڭ بىر خىلى. جىگەر بىلەن گۆش دورا ـ دەرمەك ئارىلاشتۇرۇلۇپ ئۈچەيگە تىقىلىدۇ، ئاندىن پىشۇرۇپ يېيىلىدۇ.

قِفْتُو k̦ïvtu قايچا. چىگىلچە.

كِرْتُو kirtü قەسەم.

كِرْتُو kirtü ئىشەنچلىك، ھەقىقىي، راست؛ توغرىلىق، راستلىق. ئۆلگەن كىشى توغرىسىدا «اُلْ كِرْتُو يِيرْدَا اُلْ *ol kirtü yərdə ol*» دېيىلىدۇ. بۇنىڭ مەنىسى «ئۇ راستلىق جايىدا، ئۇ توغرۇلۇق يالغان ئېيتىشقا بولمايدۇ» دېمەكتۇر. شۇنىڭدىن

ئېلىنىپ، «اُلْ تَنْكْرِيكا كِرْتِنْــدِي *ol tŋrigə kirtindi* ــــ ئۇ تەڭرىگە ئىشەندى، پەيغەمبەرنى تەستىقلىدى» دېيىلىدۇ.

بِرْجا barqa بارچە، ھەممە. بَرْجــا كَلْدِي‌لارْ *barqa kəldilər* ــــ [543 I] ھەممىسى كەلدى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قُلْدَجِيقا مِنكْ يَغاقْ بَرْجا بِلا اَيْرُقْ تَياقْ

*koldaqīka mïŋ yaɣak barqa bilə ayruk tayak*

تىلەمچىگە بەر مىڭ ياڭاق، تايانغىلى بەر تاياق.

تىلەمچىگە مىڭ ياڭاق بېرىش مېنىڭ بۇرچۇم، ئۇنىڭ ئۈستىگە تايانغىلى ھاسا تاياقمۇ بېرىمەن.

تَرْجِي tərqi كۆنلۈكچى، مەدىكار.

تُنْجُو tunqu لوقما.

جُمْجا qəmqə چۆمۈچ، ئوغۇزچە.

جِنْجُــــو jinqü ئۈنچە، مەرۋايىت. ئوغۇز ۋە قىپچاق تىللىرىدا، بۇ سۆزنىڭ بېشىدىكى «ج – j» ھەرپى «ى – يا»نىڭ ئورنىغا ئالماشقان.

جَنْجُو qanqu نوغۇچ. خېمىر يايىدىغان ئەسۋاب.

سنْجُو sinqü گىردە بىلەن ھەمەك ئارىسىدا بولغان بىر خىل نان، خۇيلىما.

شنْجُو xənqü شەنچۇ. يۇقىرى چىن يولىدىكى بىر شەھەر. بۇ سۆزنى «ش – x» ھەرپىنى سوزۇپ «شانْجُو *xənqü*» ئوقۇش تېخىمۇ توغرا بولىدۇ.

قَمْجِي kamqï قامچا. قلجْ قَمْجِي *kïliq kamqï* ــــ قىلىچلىق قامچا، ئىچىدە قىلىچى بار قامچا. [544 I]

قَمْجِي kamqï ئات، كالا ۋە تۆگە قامچىسى، چىۋىسى. بۇ سۆز تولىراق «اتْ قَمْجِيسِـــي *at kamqïsï* ــــ ئات قامچىسى»نى بىلدۈرىدۇ.

كَڤْجِـــــي kəvqi كەمچەن. قەشقەردىن ئۇيغۇر ئېلىگە قەدەر بولغان جايلاردا ئاشلىق ئۆلچەشكە ئىشلىتىلىدىغان بىر خىل ئۆلچەم. بىر كەۋچى ئون رىتىلگە تەڭ.

---

[1] رىتىل ــــ 306 گرامغا تەڭ ئېغىرلىق ئۆلچىمى.

كُمْجُو kəmqü كۆمۈك، دۇنيا دەپىنە، كۆمۈلگەن ياكى توپلانغان بايلىق. تَفْغاجْ كُمْجُسِى — *tavqaq kəmqüsi* تاۋغاچ خەزىنىسى، قەدىمكى خەزىنە.

مَنْجُو manqu مانجۇ ~ مانچا. كاسىپلارغا بېرىلىدىغان ئىش ھەققى. باشقا ئىش ھەقلىرىگە مۇنداق دېيىلمەيدۇ.

بُكْدا bəgdə خەنجەر.

بَلْدُو baldu پالتا.

تَمْدُو tamdu ئوت، تۇتۇرۇق. بۇ «تَمْدُقْ *tamduķ*»مۇ دېيىلىدۇ.

جُكْدِي qəkdi: جُكْدِي اُلُخْسا *qəkdi uluhsa* — زاڭاق.

سَمْدا samda سەندەل. پۇتقا كىيىدىغان سەندەل. چىگىلچە.// 545 I

سِنْدُو sïndu // 210 قايچا. ئوغۇزچە.

قَمْدُو ķamdu بويى توت گەز، ئېنى بىر غېرىچ كېلىدىغان بىر پارچە بۆز، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇيغۇر خانىنىڭ تامغىسى بېسىلغان بولۇپ، سودا - سېتىقتا پۇل ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ. بۇ بۆز كونىرىسا، ھەر يەتتە يىلدا بىر قېتىم يۇيۇپ ئۈستىگە باشقىدىن تامغا بېسىلىدۇ.

قَنْدا ķanda «قەيەردە، نەدە» دېگەن مەنىدىكى سوراق ئالماش. «قَنْدا اَرْدِينْكْ — *ķanda ərdiŋ* قەيەردە ئىدىڭ؟» بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «قَيْدا *ķayda*» بولۇپ، بۇ يەردىكى «ن — *n*» ھەرپى «ى — يا» ھەرپىنىڭ ئورنىغا ئالماشقان. «قَيْدا *ķayda*» سۆزى بولسا «قَيُودا *ķayuda*»دىن كېلىپ چىققان.

قَرْدُو ķardu قادى، قارا سوغۇق كۈنلىرى ئېقىن سۇ يۈزىدە پەيدا بولىدىغان ئۇششاق مۇز دانىچىلىرى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| قَرْدُونِي يِنْجُو سَقِنْمانْكْ | *ķarduni yinqü saķinmaŋ* |
| تُزْغُونِي مَنْجُو سِزِنْمانْكْ | *tuzquni manqu səzinməŋ* |
| بُلْمادُقْ نانْكْ كا سَقِنْمانْكْ | *bulmaduķ nəŋgə səvinməŋ* |
| بِلْكالارْ اَنِي يِرارْ // 546 I | *bilgələr ani yərər* |

[مۇز دانىچىسىنى ئۇنچە ھېسابلىماڭ،
سوۋغاتنى مانچا دەپ سەزمەڭ،
ئېرىشمىگەن نەرسىگە سۆيۈنمەڭ،
بىلىملىك (كىشى)لەر ئۇنى ياقتۇرمايدۇ.]

سۇ يۈزىدە لەيلەپ يۈرىدىغان ئۇششاق مۇز دانىچىلىرىنى ئۇنچە ـ مەرۋايىت دەپ يۈرمە، سوۋغات قىلىنغان يېمەكنى ئىش ھەققى دەپ سانىما؛ تاپالمىغان نەرسىگە سۆيۈنۈپ يۈرمە، مۇنداق قىلىشنى دانىشمەنلەر ياقتۇرمايدۇ.

كَنْدُو kəndü ئۆزى. اُلْ كَنْدُو اَيْدِي ol kəndü aydī —— ئۇ ئۆزى ئېيتتى.

كُنْدِي kündi پەس، پەسكەش، رەزىل. ئوغۇزچە. اُلْ كُنْدِي كشي اُلْ ol kündi kixi ol —— ئۇ پەسكەش كىشى ئۇ. «اُلْ ol» سۆزى بەزىدە جۈملە ئاخىرىدا تەكىت ئۆلانمىسى بولۇپ كېلىدۇ.

مُنْدا munda مۇندا، بۇ يەردە. اُلْ مُنْدا اُلْ ol munda ol ئۇ مۇندا ئۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: I 547

| | |
|---|---|
| اَمْكَكْ سزنْ تُرْغُو يُوقْ مُنْدا تَمُو | *əmgəksizin turoqu yok munda tamu* |
| اِذْكُولُكْكْ كُرْمَذبْ اُزُنْ جقارْ | *əẓgülüküg kərməẓip azun qikar* |

[بۇ جاھاندا ياشاپ بولماس چەكمەي جاپا،
ھالاۋەتنى كۆرمەي تۇرۇپ دۇنيا تۈگەر.]

بۇ دۇنيادا جاپا ـ مۇشەققەتسىز ياشاش ھېچ مۇمكىن ئەمەس، ھالاۋەت كۆرگۈچە، دۇنيا (ئۆمۈر) تۈگەپ قالىدۇ.

مَنْدا məndə مەندە.

مَنْدُو mandu بىر خىل تۈرك سىركىسىنىڭ ئېتى. ئۇ مۇنداق ياسىلىدۇ: ئۈزۈم شىرنىسىنى كۆپتە ئېچىتىپ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ساپ ھاراق قۇيۇپ، بىر كېچە تۇرغۇزغاندىن كېيىن سىركە بولۇپ چىقىدۇ. بۇ سىركىنىڭ ئەڭ ياخشىسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

بُغْرا buqra بۇغرا. تۆگىنىڭ بۇغرىسى. «بُغْراخانْ buqra han —— بۇغراخان» دېگەن ئات شۇنىڭدىن كەلگەن. 211

بُكْرِي bügri بۆگرى، ئەگرى - بۆگرى.

تَتْرُو tətrü تەتۈر. ھەر نەرسىنىڭ تەتۈرى.

548 I

تُغْـــرُو tuoꞁru قىلىچ، پىچاق ۋە خەنجەرگە ئوخشاش نەرسىلەر// نىڭ سېپىنى چىڭىتىش ئۈچۈن، ئۇنىڭغا تىقىپ قويۇلىدىغان ئىنچىكە تۆمۈر زىخچە.

تَكْرا təgrə چۆرە، ھالقا، دائىرە، كاجۇۋا. قُـــذُغْ تكْرسـِــي kużuoꞁ təgrəsi — قودۇقنىڭ كاجۇۋىسى.

جُبْرا qupra كونا كىيىم.

جَغْرِي qaoꞁrï قارچىغا. جَغْرِي بَكْ qaoꞁrï bəg — چاغرى بەگ. ئەرلەر ئىسمى.

جِغْرِي qïoꞁrï چىغرىق، چاق. كُوكْ جِغْرِيسِي kök qïoꞁrïsï — پەلەك چاقى.

جِغْرِي qïoꞁrï تۈگمەن چاقى، چىغرىق. چاقپەلەك، يىپەك ئېگىرىدىغان چاق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش غالتەكلەرمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

جَغْرِي اَلب اَرْقُنْ مُنُبْ اَرْقَرْ يَتارْ | *qaoꞁrï alïp arkun münüp arkar yətər*
---|---
اَڤْلَرْ كَياكْ تَيْغَنْ اذبْ تِلْكُو تُتارْ | 549 I // *avlar kəyik tayoꞁan ïżïp tilkü tutar*

[قارچىغا ئېلىپ، ئارقۇن (شالغۇت ئات) مىنىپ ئارقارغا يېتەر،
كېيىك ئوۋلار، تايغان قويۇپ تۈلكە تۇتار.]

قارچىغىسىنى قۇشلىتىپ، ئارغىماق ئېتىغا مىنىپ، ئارقار قوغلايدۇ ۋە ئۇنىڭغا يېتىۋالىدۇ؛ ئۇزۇن قۇلاق، ئىنچىكە بەل تايغىنى بىلەن كېيىك ۋە تۈلكىلەرنىمۇ ئوۋلايدۇ.

ســــــغْرِي saoꞁrï ساغرا، تېرە. شۇنىڭدىن ئېلىنىپ، يەرنىڭ يۈزى ياكى تېرىسى «يِيرْ سَغْرِيســـِي *yər saoꞁrïsï*» دېيىلىدۇ. شۇنىڭدەك «كِشـــِي سِغْرِيســـِي يُـــوزْ — كىشى ساغرىسى يۈز» دېيىلىدۇ. *kixi saoꞁrïsï yüz* چۈنكى، ئادەمنىڭ يۈزى ئىسسىق – سوغۇققا كۆپ ئۇچراپ تۇرغاچقا، يۈزنىڭ تېرىسى چىڭ ۋە چىداملىق بولىدۇ.

سِغْرا sïoꞁra ساي. ئىككى تاغ ئارىسىدىكى كەڭ ۋادا. ئوغۇزچە.

---

[1] بۇ شېئىر مۇشۇ سۆزدىن بىر سۆز ئالدىن كەلگەن «جَغْـرى *qaoꞁrï* — قارچىغا» سۆزىگە كەلتۈرۈلگەن مىسال ئىكەنلىكى ئۆزلۈكىدىن مەلۇم. ئەمما، يازما نۇسخىدا مۇشۇ ئورۇندا بېرىلگىنى ئۈچۈن بىز ئۆزگەرتمىدۇق.

سُڤْرِي süvri قىلىچ، نەيزە، مۇنار ۋە زىخقا ئوخشاش ئۇچلۇق نەرسىلەر.

سُقْرُو sukru سۇقۇنۇپ، رۇخسەتسىز. اِڤْكَا سُقْرُو كِرْدِمْ *əvgə sukru kirdim* — ئۆيگە سۇقۇنۇپ كىردىم.

كُسْرِي küsri قوۋۇرغا.

كُڤْرَا küvrə ئۆلگەن هايۋاننىڭ ئىچى - قارنى تۆگەپ، گۆشى سۆڭەككە يېپىشقان هالدا قۇرۇپ قالغان گەۋدىسى.// 550 I

كَكْرَا kəkrə كەكرە. تۆگە يەيدىغان ئاچچىق ئوت.

بَنْزِي banzï ئۈزۈم ئۈزۈلۈپ بولغاندىن كېيىن بېدىشتا قېپقالغان ئۈزۈم.// 212 كەنچەكچە.

سَنْزِي sunzï بۆرگە جىنسىدىكى بىر جانىۋار. مەن ئۇنى «پىت» مىكىن دەپ ئويلايمەن.

جَقْزُو qavzu تاغدا ئۆسىدىغان، غولى، شېخى ۋە مېۋىسى قىزىل بىر خىل دەرەخ. مېۋىسى ئاچچىق بولىدۇ. خوتۇنلارنىڭ بارماقلىرى قىزىللىقتا شۇنىڭغا ئوخشىتىلىدۇ.

كَنْزِي kənzi قىزىل، سېرىق، يېشىل ۋە شۇنىڭدەك رەڭلەردىكى بىر خىل چىن دۇردۇنى.

بُخْسِي buhsï بىر خىل يېمەكلىكنىڭ ئىسمى. بۇ يېمەكلىك مۇنداق تەييارلىنىدۇ: قاينىتىپ ئېلىنغان بۇغداينىڭ ئۈستىگە بادام مېغىزى سېلىنىدۇ، ئاندىن ھەسەل ۋە سۈت بىلەن قىلىنغان بۇلماقنى قۇيۇپ، شۇ پېتى ئېچىتىلىدۇ. تەييار بولغاندا، بۇغدىيى يېيىلىدۇ، سۈيى ئىچىلىدۇ.

تُخْسِي tohsï توخسى، قۇياستا ياشايدىغان بىر تۈرك قەبىلىسى. «تُخْسِي جِكِلْ» *«tohsï qigil»* دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

تَڤْسِي təvsi داستىخان، شىرە.

تُمْسَا tümsə مۇنبەر. ئارغۇچە. بۇ سۆز ساپ تۈركچە ئەمەس.// 551 I

خَفْسِي havsï قۇتىچاق، كىچىك قۇتا.

تُتْشِي tutxï تۇتاش، ياندىش، قوشنا. اَنِنْ يَرِي مَنِنْ يَرْكَا تُتْشِي اُلْ *anïŋ yəri mənïŋ yərgə tutxï ol* ئۇنىڭ يېرى مېنىڭ يېرىمگە تۇتاش. بۇ سۆزدە «ش - *x*» بىلەن «ج - *q*» ھەرپلىرى ئوخشاش كېلىۋېرىدۇ. شۇڭا، بەزى شېۋىلەردە «تُتْجِي *tutqï*» ۋە «تُتَشِي *tutaxï*»مۇ دېيىلىدۇ. مَنْ سَاڭَا تُتَشِي بَرِيرْمَنْ *mən saŋa tutaxï barïrmən* — مەن ساڭا دائىم بارىمەن.

جَخْشُو qahxu كۆز ئاغرىقىغا داۋا بولىدىغان بىر خىل ئوت. بۇ سۆز ساپ تۈركچە ئەمەس.

قَرْشِي karxï خان ئوردىسى.

قَرْشِي ķarxï قارشى، ئەكسى، زىت. تُنْ كُنْكْ قَرْشِيسِي اَلْ tün künüŋ ķarxïsï ol
تۈن كۈننىڭ قارشىسى ئۇ.

قَرْشِي ķarxï ئىككى بەگ ئارىسىدىكى قارىمۇ قارشىلىق. اَلْ بَكْ اَنِنْكْ بِرْلَا قَرْشِي اَلْ
ol bəg anïŋ birlə ķarxï ol — ئۇ بەگ ئۇنىڭ بىلەن قارىمۇ قارشى ئۇ.

قَفْشِي ķavxï قوشۇما. قَفْشِي قَاشْ ķavxï ķax — قوشۇما قاش.// 552 I

بَتْغا patoʁa تۇماق تىكىلىدىغان تېرە ۋە كىگىزنى قويۇپ كېسىدىغان كېسىمچى
تاختىسى.

تُزْغُو tuzoʁu يولغا چىققان تۇغقان ياكى تونۇشلارغا يوللۇق ئۇچۇن بېرىلىدىغان
يېمەكلىك.

تَمْغا tamoʁa تامغا. خاقان ۋە باشقىلارنىڭ تامغىسى.

تَمْغا tamoʁa تارماق. دېڭىز، كۆل ۋە دەريالارغا قويۇلىدىغان سۇنىڭ بىر تارمىقى، قولتۇق،
كېمە ياكى قېيىق توختايدىغان يەرمۇ شۇنداق دەپ ئاتىلىدۇ.213 شېئىردا
مۇنداق كەلگەن:

تَمْغا سُڤِي تَشْرا جِقِبْ تاغِغْ اُتارْ tamoʁa suvï taxra qïkïp taʁïʁ ɵtər
ارْتُجْ لرِي تَكْرا اُنُبْ تزْكنْ يَتارْ artuqlarï təgrə ünüp tizgin yatər

[تامغا سۈيى تېشىپ چىقىپ تاغدىن ئۆتەر،
ئارتۇچلىرى تىزگىن كەبى قاتار ئۆسەر.]

تارماق ئېقىن سۈيى تېشىپ، تاغ ئارىلاپ ئۆتىدۇ؛ ئۇنىڭ ئىككى تەرىپىدە
ئارتۇچ دەرەخلىرى تىزگىندەك قاتار - قاتار ئۆسىدۇ.

جُفْغا quvoʁa تېز يۈرەر پوچتىكەشنىڭ يولدا ئالماشتۇرىدىغان// 553 I ئېتى. مەلۇم مەنزىلگە
بارغاندا، ئورنىغا باشقىسىنى مىنىپ كېتىدۇ.

جُفْغا quvoʁa باشلامچى، يول باشلىغۇچى. قىپچاق ۋە ئوغۇز تىللىرىدا. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قَلِنْ قُلانْ جُفْغاسِزْ بُلْماسْ ķalïn ķulan quvoʁasïz bolmas

قۇلان پادىسى يول باشلىغۇچىسىز بولماس.

بۇ ماقال بىركىمنى باشقىلارغا ئەگىشىش لازىم بولغان بىر ئىشتا شۇنداق
قىلىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

سُرْغُو soroqu شورىغۇچ، ھەجامەت. قان ئېلىش (شوراش) ئەسۋابى.

سَلْغا saloqa: سَلْغا اَتْ *saloqa at* — ئاغزى قاتتىق ئات.

قبْغا k̦apoqa قاپقا، قوۋۇق، دەرۋازا.

قذْغو k̦ażoqu قايغۇ.

قُدْغو k̦udoqu چېۋىن.

قَرْغا k̦aroqa قارغا ~ قاغا. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قرْغا قرِيسِنْ كِمْ بِلِيرْ كِشيِ الاسِنْ كِمْ تَبارْ

*k̦aroqa k̦arīsīn kim bilir kixi alasīn kim tapar*

قاغىنىڭ قېرىسىنى كىم بىلەر، كىشىنىڭ ئالىسىنى كىم تاپار.

قاغىنىڭ قېرىسىنى كىم تونۇيالايدۇ، ئادەمنىڭ ئىچىدىكىنى كىم بىلەلەيدۇ.

554 I

شېئىردا مۇنداق كەلگەن: //

| | |
|---|---|
| *k̦aroqa k̦alī bilsə muŋīn ol buz sok̦ar* | قَرْغا قَلى بلْسا مُنكنْ اُلْ بُزْ سُقارْ |
| *avqī yaxīp tuzak̦ taba məŋgə yak̦ar* | اَڤْجى يَشبْ تُزَقْ تَبا مَنْكْكا يَقارْ |

[ قاغا (ئاچلىق ـ تەشنالىق) دەردىنى بىلسە، ئۇ مۇز چوقۇيدۇ،

ئوۋچى يوشۇرۇنۇپ ياتسا، تۇزاقتىكى دانغا يېقىنلىشىدۇ.]

قاغا ئاچلىق ـ تەشنالىق دەردىنى سەزسە، مۇزنى چوقۇيدۇ، يوشۇرۇنۇپ ياتقان ئوۋچىنى كۆرمەي، ئۇنىڭ تۇزىقىدىكى داننى يەيمەن، دەپ بالاغا قالىدۇ.

قُرْغُو k̦uroqu: قُرْغُو اَرْ *k̦uroqu ər* — تەنتەك ئادەم، يېنىك تەبىئەتلىك ئادەم.

قَرْغُو k̦aroqu قاراۋۇل تۇرا. ئېگىز دۆڭلەرگە قۇرۇلغان تۇرا. دۈشمەن كۆرۈنگەن ھامان ھەممەيلەننىڭ جەڭگە تەييار بولۇشى ئۈچۈن، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئوت يېقىلىدۇ.

قشْغا k̦axoqa قاشقا. قشْغا قُوىْ *k̦axoqa koy* — قاشقا قوي، پېشانىسىدە ئېقى بولغان قوي. قشْغا اتْ *k̦axoqa at* — قاشقا ئات، پېشانىسىدە ئېقى بولغان ئات. پېشانىسىدە ئېقى بولغان تۆگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

555 I

قشْغا k̦axoqa: قشْغا بغْرا *k̦axoqa buoqra* — قاشقا بۇغرا. ئىككى يەرنىڭ جۇغراپىيىلىك نامى. //

قَمْغِي k̦amoqï قىڭغىر ـ قىيسىق نەرسە. شۇنىڭدىن ئېلىنىپ، يۈزى قىيسىق ئادەمگىمۇ

«قَمْغى يُوزْلُكْ» «kamoqi yüzlüg» دېيىلىدۇ.

تَلْڤا tәlvә تەلۋە، ساراڭ.

قَلْڤا k̡alva ئۆگەنگۈچىلەر ئوقى. تۆمۈر باشاق ئورنىغا بىر تال يۇمىلاق ياغاچ بېكىتىلگەن ئوق.[214]

بُرْقى burk̡ï پۇرۇك. بُرْقي نانْگ burkï naŋ — پۇرۇك نەرسە، ئادەمنىڭ قورۇق باسقان پېشانىسىگە ئوخشاش قورۇلغان ياكى تۈرۈلگەن نەرسە.

تَرْقا tark̡a تەركە ئۈزۈم، غوراپ، غورا ئۈزۈم. «تَلْقا talka»مۇ دېيىلىدۇ.

تُرْقُو tork̡u تورقا، تاۋار ـ تورقا. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تَڤْغاجْ خانِنْكْ تُرْقُوسِي تَلِمْ تَنْكْلامَذِبْ بِجْماسْ

*tavqaq hannïŋ torkusï tәlim tәŋlәmәžip pïqmas*

تاۋغاچ خانىنىڭ تورقىسى تولا، ئۆلچىمەي پىچماس.

بۇ ماقال ھەرقانداق ئىشتا پۇختا بولۇپ، ئىسراپچىلىق قىلماسلىقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

تَلْقا talk̡a تەركە ئۈزۈم، غوراپ، غورا ئۈزۈم. بۇ سۆزدە «ل l» ھەرپى «ر r» ھەرپىنىڭ ئورنىغا ئالماشقان.[556 I]

تَلْقُو talk̡u تولغانغان، ئېشىلگەن نەرسە. تَلْقُو يِشِغْ talk̡u yïxïq - تولغانغان تانا.

جَنْقا qank̡a بىر خىل تۇزاق.

قَتْقى: k̡atk̡ï قَتْقى كِشي katkï kixi — بوينى قاتتىق كىشى.

قُتْقى: k̡utk̡ï قُتْقى اَرْ kutkï әr — مۇلايىم ئادەم، كەمتەر ئادەم.

بَرْكا bәrgә ئوغرىنى ياكى ئېشەكنى ئۇرىدىغان قامچا ياكى چىۋىق.

بُرْكا bürgә بۆرگە. بىر يەردە جىم تۇرمايدىغان تەنتەك كىشىمۇ «بُرْكا كِشي bürgә kixi» دېيىلىدۇ.

بِيرْكُو bәrgü بەرگۈ، بېرىش. قەرز. اِناكْ منكا بيرْ اتْ بيرْكُوسي بارْ anïŋ maŋa bir at bәrgüsi bar — ئۇنىڭ ماڭا بىر ئات بېرىشى بار.

بَلْكُو bəlgü بەلگۈ ~ بەلگە، نىشان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قُتْ بَلْكُوسى بلكْ        *kut bəlgüsi bilik*        بەخت بەلگىسى بىلىم.

بلْكا bilgə ھېكىم، دانىشمەن، پەيلاسوپ.

بلْكا bilgə ئالىم، بىلىمدان. 557 I

بلْكا bilgə ئاقىل. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

بلكا اركْ اذْكُو تُتُبْ سُوزن اشتْ    *bilgə ərig əżgü tutup sөzin əxit*

ارْذَمِى اُكْرَنبَنْ اشْقا سُرا    *ərżəmini өgrənipən īxka sora*

[بىلىملىك ئادەمنى ئىززەتلەپ، سۆزىنى ئىشىت،
پەزىلىتىنى ئۆگىنىپ، ئىشقا ئاشۇر.]

ئالىم، دانىشمەن ۋە ئاقىل كىشىلەرگە ياخشىلىق قىل، ئۇلارنىڭ سۆزىنى ئاڭلا، ئەردەم (پەزىلەت)لىرىنى ئۆگەن، ئۆگەنگەنلىرىڭنى ئىش يۈزىدە كۆرسەت.

بۇ سۆز «بلكا بكْ *bilgə bəg* — بىلگە بەگ» دەپ ئەرلەرنىڭ ئېتىمۇ بولۇپ كېلىدۇ. بۇ «بىلىملىك بەگ» دېگەن بولىدۇ. ئۇيغۇر خانى «كُول بلكاخان *kol bilgə han*» دەپ ئاتىلاتتى، بۇ ئەقلى سۇ يىغىلغان يەرگە، يەنى كۆلگە ئوخشاش كەڭ دېگەنلىك بولىدۇ. 215 شۇنىڭدەك ئەقىللىق كىشى «بُكُو بلكا *bөgü bilgə*» دەپ ئاتىلىدۇ.

ترْكُو tərgü مەزە. داستىخاندىكى ھەرخىل نازۇ نېمەتلەر.

ترْكى tərgi داستىخان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تلنْ ترْكى كا تَكيرْ    *tīlīn tərgigə təgir*

تىل بىلەن نېمەتكە ئېرىشەر. 558 I

يەنى تىلى يۇمشاق ئادەم نېمەتكە ئېرىشىدۇ. بۇ ماقال «كىشىنىڭ پەزىلىتى ئۆزىنىڭ تىلى بىلەن بىلىنىدۇ» دېگەن مەنىدە ئېيتىلىدۇ. بۇ ئەرەبچىدىكى «اَلْمَرْءُ مَخْبُوٌّ تَحْتَ لِسَانِه» دېگەن ماقالغا ئوخشايدۇ.

تزْكى təzgi: تزْكى بُلْدى *təzgi boldī* — (يېغا كەلگەنلىكتىن) خەلق ئارىسىدا تېزىش يۈز بەردى.

تلْكُو tilkü تۈلكە. بۇ سۆز كىنايە تەرزىدە «قىز بالا» دېگەن مەنىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. بىر خوتۇن تۇغسا، تۇغۇت ئانىسىدىن «تلْكُومُو تُقْدِي ازُو بُرِمُو tilkümu tuqdi azu bərimu — تۈلكە تۇغدىمۇ ياكى بۆرىمۇ؟» دەپ سورىلىدۇ. بۇ «قىز تۇغدىمۇ، ئوغۇلمۇ؟» دېگەن بولىدۇ. قىز بالا ناھايىتى شەيتان ۋە يېلىنچاق بولغىنى ئۈچۈن تۈلكىگە، ئوغۇل بالا ئۆزىنىڭ باتۇرلۇقى ئۈچۈن بۆرىگە ئوخشىتىلىدۇ.

تلْكا tilgə: بِيرْ تلْكا اتْ bir tilgə ət — بىر تىلىم گۆش. ئۇزۇنىغا كېسىلگەن ھەرقانداق نەرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ئۇزۇنىغا بۆلۈنگەن بىر پارچە يەرمۇ «بِيرْ تلْكا يِيرْ bir tilgə yər» دېيىلىدۇ.

جَجْكا qəqkə بۆزچىنىڭ يىپ تارايدىغان تارغىقى.

جُرْكُو qürkü جو - جو. ئۈششاق باللاردىن «سىيگۈك بارمۇ؟» [559 I] دەپ سوراشقا توغرا كەلگەندە، «جُرْكُو بارْمُو qürkü barmu» دېيىلىدۇ.

بُتْكُو pütkü چوڭ تەرەت. بۇ سۆز پەقەت ئۈششاق باللارغىلا ئىشلىتىلىپ، «پوق ئېتەمسەن؟» دەپ سوراشقا توغرا كەلگەندە، «بُتْكُو بارْمُو pütkü barmu» دېيىلىدۇ.

جلْكُو qilgü: جِلْكُو اَتْ qilgü at — شىرغا ئات.

سرْكا sirkə سىركە. ئۈزۈم سىركىسى.

سِرْكا sirkə سىركە. باشتا بولىدىغان سىركە.

كتْكى kətki: كَتْكى اتْ kətki at — تۆشلۈك ئات، بېلى ئىنچىكە، تۆشى كەڭ ئات.

كُتْكي kətki دۈمبەلچەك، توپا دۆۋىسى.

كَذْكُو kəżgü كېيىم - كېچەك، ئۈستىباش.

كُلْكُو külgü كۈلكە. ئادەمنى تۇيۇقسىز ھوشىدىن كەتكۈزىدىغان تېلىقما (سەكتە) كېسىلىمۇ «كُلْكُو külgu» دېيىلىدۇ. ارْ كُلْكُو بَرْدِي ər külgü bardi — ئادەمنى تېلىقما كېسىلى تۇتتى. بۇ سۆز بەزىدە «كُلْتكُو kültkü» دەپمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

كرْكي kərki كەكە.

كُرْكا kərkə ياغاچ ئاياق، ياغاچ تاۋاق. كەنچەكچە. [560 I]

بُتْلُو butlu بۇيلا، چۈلۈك. تۆگىنىڭ بۇرنىغا ئۆتكۈزۈلىدىغان چۈلۈك. [216]

برْلا birlə بىرلە، بىللە، بىلەن. اُلْ منكْ برْلا ارْدي ol məniŋ birlə ərdi — ئۇ مېنىڭ بىلەن بىللە ئىدى. بەزىدە سۆزنى يېنىكلىتىش ئۈچۈن «ر – r» ھەرپى

تاشلىنىپ، «بلا» *bila* دېيىلىدۇ.

بِبْلی bibli پىلپىل.

تُبْلُو tuplu گۆر. بىر كىمنى قارغىماقچى بولسا، «تُبْلُوقا تُلْ» *tupluka tol* دېيىلىدۇ. بۇنىڭ مەنىسى «گۆرگە كىر» دېمەكتۇر.

تُقْلِي tokli توقلا. ئالتە ئايلىق قوزا.

جَقْلِي qavli لاچىن.

جَغْلا qaoqla چاغلا. ئۈچ شەھىرىنىڭ چېتىدىكى بىر يايلاقنىڭ ئېتى[1].

شُغْلُو xooqlu ئىتئۈزۈمى.

بِجْما pïqma: بِجْما يُرِيْنْجْغا *pïqma yorïnqoqa* — ئورۇلغان بېدە.

مەجھۇل دەرىجىدىكى سۆپەتداشلارنىڭ ئاخىرىغا «م» *m* — ۋە «ا» — ئەلىف» قوشۇلغاندىن كېيىن، پېئىللىقتىن//چىقىپ، توغرىدىن - توغرا ئىسىم بولۇپ كېتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلارنىمۇ بايان قىلدىم.

561 I

تُتْما tutma ساندۇق.

تُرْما turma تۇرما، تۇرۇپ. سرغْ تُرْما *sarïq turma* — سەۋزە. ئارغۇلار سەۋزىنى «كيزري» *gizri* دەيدۇ، ئۇلار بۇ سۆزنى پارسچىدا سەۋزە مەنىسىدە ئىشلىتىلىدىغان «كَزَرْ» *gəzər* دېگەن سۆزدىن ئالغان ۋە بۇنىڭدا «ك» ھەرپى بىر ئاز يۇمشىتىلغان. ئوغۇزلار سەۋزىنى «كشُرْ» *gəxür* دەيدۇ. بۇ سۆزمۇ پارسلاردىن ئېلىنغان. ئوغۇزلار پارسلار بىلەن ئارىلىشىپ تۇرغاچقا، بىرمۇنچە تۈركچە سۆزلەرنى ئۇنتۇپ، ئورنىغا پارسچە سۆزلەرنى ئىشلىتىدىغان بولۇپ قالغان. مەسىلەن: تۈركچە «قُمْغانْ» *kumoqan* دېگەن سۆزنىڭ ئورنىغا ئۇلار پارسچىدىكى «افتابه» سۆزىنى «افْتبي» *aftabi* شەكلىدە ئىشلىتىدۇ؛ تۈركچە «بَقَنْ» *bakan* — بويۇن ھالقا» دېگەن سۆزنىڭ ئورنىغا ئەرەبچىدىكى «قلادَه» سۆزىنى «قَلِيدَه» شەكلىدە قوللىنىدۇ.

ئوغۇزلارنىڭ تىلى سىلىق تىل. باشقا تۈرك خەلقلىرى تىلىدا بىرى تۈپ، ئىككىنچىسى ئەگەشمە مەنىدە جۈپ سۆز بولۇپ كېلىدىغان ئىسىم ۋە پېئىللارنى ئوغۇزلار جۈپ سۆز شەكلىدە ئەمەس، تاق سۆز قىلىپ قوللىنىدۇ، يەنى ئەگەشمە سۆزنىلا ئىشلىتىدۇ. ھالبۇكى، باشقا تۈرك خەلقلىرى مۇنداق سۆزلەرنى تاق ھالدا//

562 I

[1] ئاقسۇ ئاسۇقنىڭ غەربىدە ئۇچتۇرپان چېگرىسىغا يېقىن يەردىكى ھازىرقى «چاغلاق» رايونى بولۇشى مۇمكىن.

ئىشلەتمەيدۇ. مەسىلەن: بىر نەرسە يەنە بىر نەرسىگە ئارىلىشىپ كەتسە، تۈركلەر «قتّي قرْدي *katti kardi*» دەيدۇ. بۇ يەردە «قتّـي *katti*» سۆزى تۈپ سۆز بولۇپ، «قرْدي *kardi*» ئەگەشمە سۆزدۇر. بىر نەرسە يەنە بىر نەرسىگە ئارىلىشىپ كەتسە، ئوغۇزلار پەقەت «قرْدي *kardi*» دەيدۇ - دە، تۈپ سۆز بولغان «قتّي *katti*» سۆزىنى تاشلايدۇ. شۇنىڭدەك، تۈركلەر «ياخشى - يامان» دېگەننى «اذْكُـو يقْـلاقْ *əżgü yavlak*» دەپ جۈپ سۆز شەكلىدە قوللىنىدۇ، «يقْلاقْ *yavlak*» سۆزىنى يالغۇز قوللانمايدۇ. ئوغۇزلار بولسا، بۇ سۆزنى يالغۇز قوللىنىدۇ.// 217

ترْما tizmə ئىشتانباغ. تۇۋرا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ ئاغزىنى يىغىپ باغلاش ئۈچۈن يىپتىن توقۇلغان بوغقۇچ.

تكْما təgmə ھەممە، ھەرقانداق، ئۇچرىغانلا. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تَكْما كشي اُوزْ بُلْماسْ ياتْ يَغُقْ تُوزْ بُلْماسْ

*təgmə kixi əz bolmas yat yaquk tüz bolmas*

ئۇچرىغانلا كىشى ئۆز بولماس، يات بىلەن تۇغقان تەڭ بولماس.

ئۇچرىغانلا كىشى ئۆز بولمايدۇ، ئۇنىڭغا ئىشىنىپ سىرىڭنى ئېيتىۋەرمە، يات بىلەن تۇغقانمۇ تەڭ بولمايدۇ.

تُكْما tügmə تۈگمە. كۆڭلەك، چاپان ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ تۈگمىسى.// I 563

تكْما tikmə: تَكْما نانْكْ *tikmə nəŋ* — تىكمە نەرسە.

جلْما qalma چالما. قوي، تۆگە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ماللارنىڭ قىغىدىن قىشتا قالاش ئۈچۈن كېسەكتەك قىلىپ قۇرۇتۇلغان تېزەك.

ستْما satma ساتما. كېچىسى باغنى قوروش ئۈچۈن دەرەخنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغان قاراۋۇللۇق ساتمىسى.

سُزْما süzmə سۈزمە. قېتىق سۈزمىسى.

قتْما katma: قتْما يُوغا *katma yuqa* قاتلىما، ياغدا پىشۇرۇلىدىغان نېپىز نان.

قرْما karma بۇلاڭ - تالاڭ. نانْكْ قرْمالادي *nəŋ karmaladi* — بىر نېمىنى بۇلاڭ - تالاڭ قىلدى.

قرمـــا kïrma قىرمـا، كونۇس. ئۇچى ئۇچلۇق، تۇۋى دۇگىلەك نەرسە. قرمـــا تبـــق kïrma topïk — ئۇچى ئۇچلۇق، تۇۋى دۇگىلەك پىلدىرلىغۇچ.

كَسْما kəsmə ياپىلاق ئۇچلۇق نەيزە ياكى ئوق باشىقى.

كَسْما kəsmə كەسمە، كوكۇلا. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

تُنْلا بلا بَسْتمزْ tünlə bilə bastïmïz [تۈن بىلەن باستۇق،

تَكْما يَنْكَقْ بُسْتمزْ təgmə yaŋak pustïmïz // [564 I] ھەر تەرەپتىن بۆكتۈرمە قۇردۇق،

كَسْمَلارنْ كَسْتمزْ kəsmələrin kəstimiz ئاتلىرىنىڭ كوكۇلىلىرىنى كەستۇق،

مِنْكَلَقْ ارنْ بِجْتمزْ mïŋlak ərin piqtïmïz مىڭلاق ئەرلىرىنى سويدۇق.]

ئۇيغۇرلار ئۇستىگە قىلىنغان بىر ھۇجۇم توغرىسىدا شۇنداق دېيىلىدۇ: بىز ئۇلارنىڭ ئۇستىگە كېچىسى باستۇرۇپ باردۇق، ھەر تەرەپتىن مۆكۈنۈپ كىرىپ، ھەتتا ئاتلىرىنىڭ كوكۇلىلىرىنى كەستۇق، مىڭلاق ئادەملىرىنى ئۆلتۈردۇق. «مىڭلاق» بىر يەرنىڭ نامى.

بكْنى bəkni بوغداي، تېرىق ۋە ئارپىغا ئوخشاش نەرسىلەردىن ياسالغان ئىچىملىك.

بَغْنا baqna ۋاخىنا، شوتا بالدىقى.

تغْنا taqna: تغْنا يقا taqna yava — كاسىن دەرىخىنىڭ پوستى. بەزى كېسەللەرگە داۋا بولىدۇ: قېتىققا ئارىلاشتۇرۇپ، سۇيۇقئاشقا سالسا، ئاشنىڭ رەڭگى تۈزىلىدۇ. // [565 I]

تَكْنا təgnə تەڭنە.

جُرْنى qurnï تۈرك تېۋىپلىرى ياسىغان بىر خىل سۈرگە دورىسى.

جِكْنا qignə چىنە (باغ تارتىدىغان چىنە). ياغمىچە.

خسْنى hasnï بالىلارنى سەمرىتىش ئۈچۈن يالىتىلىدىغان بىر خىل دورا. بۇ دورا ھىندىستاندىن كەلتۈرۈلىدۇ. // [218]

قُشْنى koxnï قوشنا. ئوغۇزلار «ن - n» ھەرپىنى «ش - x» ھەرپىدىن ئالدىن قويۇپ، «قُنْشي konxï» دەيدۇ. ھەر ئىككىسى قائىدىگە ئۇيغۇن ۋە توغرا.

# فَعْلاٰنْ fə'lan، فُعْلاٰنْ fu'lan، فِعْلاٰنْ fi'lan
# شەكىللىرىدىكى سۆزلەر بابى

تُرْبُنْ turbun ئاختۇرۇش، سۈرۈشتۈرۈش. اَنِگْ اَفِيْ تُرْبُنْلاٰ *anïŋ avin turbunla* — ئۇنىڭ ئۆيى (نەدە ئىكەنلىكى)نى سۈرۈشتۈر. 566 I //

تُرْبِيْنْ tarbïn تاربىن. تۈركلەردىن بىر گۇرۇھ خەلقىنىڭ نامى. ئۇلار ئۆزىنىڭ بىر چوڭىغا بويسۇنىدۇ.

تُرْتِيْنْ tartïn سۇنۇلغان ئاش، باشقا ئۆيدىن كىرگەن تاماق، بىرەر سەۋەب بىلەن كەلگەن تاۋاق.

تَشْتِيْنْ taxtïn: اِرْ تَشْتِيْنْ بَرْدِيْ *ər taxtïn bardï* — ئادەم سىرتقا كەتتى.

جِكْتَانْ qiktən ئېگەر يوپۇقى.

قَفْتَانْ kavtan تون.

بِرْجَانْ barqan بارچان. بىر جاينىڭ نامى.

تَبْجَـــانْ tapqan ئۇچىئاياغ، ئۈستەلگە ئوخشايدىغان بىر سايمان. قول يەتمەيدىغان يەردە قالغان ئۇزۇمنى شۇنىڭغا چىقىپ تۇرۇپ ئۈزىدۇ.

جُرْجَانْ qurqan چەرچەن. چىن يولىدىكى مۇسۇلمانلار چېگرىسىنىڭ بىرى.

بِرْخَانْ barhan بارخان. تۆۋەنكى چىنىنىڭ نامى. قەشقەرگە يېقىن بىر تاغنىڭ ئۈستىدىكى قورغان. بۇ تاغنىڭ ئاستىدا ئالتۇن كان بار.

بُرْخَانْ burhan بۇت. ھەيكەلمۇ «بِدِرْ بُرْخَانْ» *bəžər burhan* دېيىلىدۇ. 567 I //

تَرْخَانْ tarhan تارخان. ئىسلامىيەتتىن ئاۋۋال «بەگ» مەنىسىدىكى بىر مەنسەپ نامى. ئارغۇچە.

جِنْـــدَانْ qïndan چىندان، سەندەل. بىرخىل خۇش پۇراق ياغاچ. جِنْـــدَانْ اَتْ *qïndan at* — جەدە ئات.

---

بۇ سۆز بۇ ئورۇندا «تُرْبُنْلاٰ» شەكلىدە كەلگەن بولسىمۇ، تۈپ سۆزنىڭ «تُرْبُنْ» شەكلىدە كەلگەنلىكى ۋە يازما نۇسخا 405- بەتتىكى «تُرْبُنْلَدِيْ»گە ئاساسەن «*tur bunla*» دەپ ئالدۇق.

تڤْرانْ tavran تارلانغان يىپ. ئىشتانباغ ۋە سالغا توقۇش ئۈچۈن تەقلەپ قويۇلغان يىپ.

سبْرانْ sapran ساپران. ئوغۇز شەھەرلىرىدىن بىرىنىڭ نامى. كىشىلەر ئۇ يەرنى «صبران» دەيدۇ. ھالبۇكى تۈركىي تىلدا «ص» ھەرپى يوق.

سُيْرانْ suyran مۇنار ۋە شۇنىڭغا ئوخشايدىغان ئېگىز نەرسە. ئوغۇزچە.

تُكْسِينْ tügsin تۆت بۇرجەكلىك قىلىپ تۈگۈلىدىغان بىر خىل تۈگۈچ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| تَكْماجَجاكْ اُكُلْدِي | *təgmə qəqək ügüldi* |
| بُقُقْلَنِبْ بُكُلْدِي | *bokuklanïp büküldi* |
| تُكْسِينْ تُكُونْ تُكُلْدِي | *tügsin tügün tügüldi* |
| يَرْغالِمَتْ يُرْكَشُورْ // 568 I | *yarqalïmat yərgəxür* |

[ھەممە چېچەك يىغىلدى،
پوقاقلىنىپ پۈكۈلدى (غۇنچىلىدى)،
(خۇددى) تۆت بۇرجەكلىك تۈگۈن تۈگۈلدى،
ئېچىلىپ (بىر - بىرىگە) يۆگىلىشىۋاتىدۇ.]

يازنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: ھەر خىل گۈل - چېچەكلەر توپلاندى، غۇنچىلىرى خۇددى تۆت بۇرجەكلىك تۈگۈنلەردەك بىر - بىرىگە چىرمىشىپ كەتتى ۋە ئېچىلاي دەپ قالدى.

تُكْسِينْ tüksin ئاددىي خەلقتىن بولۇپ، خاندىن ئۈچ دەرىجە تۆۋەن مەنسەپتىكى كىشى. // 219

تُقْسُونْ tok̡sun توقسان. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «تُقُوزْ اُونْ *tok̡uz on* — توققۇز كەرە ئون» بولۇپ، كېيىن بۇ ئىككى سۆز بىرلىشىپ كەتكەن.

سَخْسِينْ sahsïn ساخسىن. بۇلغارلارغا يېقىن بىر شەھەر. بۇ شەھەر «سُوارْ *suwar* — سۇۋار» مۇ دېيىلىدۇ.

سكْسُونْ səksün سەكسەن. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «سكِزْ اُونْ *səkiz on* — سەككىز كەرە ئون» بولۇپ، كېيىن بۇ ئىككى سۆز بىرلىشىپ كەتكەن. // 569 I

كُبْسُونْ kəpsün كۆرپە، تۆشەك.

كِمْسانْ kimsən زىننەت ئۈچۈن دوپپا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرگە تاقىلىدىغان ئالتۇن قاداق.

كِرْشانْ kirxən قوغۇشۇن ئۇپا.

كُكْشينْ kəkxin كۆكۈچ. كُكْشينْ نانْكْ kəkxin nəŋ — كۆكۈچ نەرسە.

بَزْغانْ bazoqan[1] بازغان.

بشْغانْ baxoqan ئېغىرلىقى ئەللىك - يۈز رىتىل كېلىدىغان بىر خىل چوڭ بېلىقنىڭ نامى. يۇرت چوڭىمۇ شۇنىڭغا ئوخشىتىپ «بُدُنْ بَشْغانِ» «bodun baxoqani» دېيىلىدۇ. بۇنىڭ مەنىسى «ئەلنىڭ باشلىقى» دېگەن بولىدۇ.

تُتْغُونْ tutoqun تۇتقۇن، ئەسىر.

تَدْغُونْ tadoqun تازغۇن[1]. فىرات ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش بىر دەريا ۋادىسى (ئېقىنى). بۇ سۆز «دەريا» دېگەن مەنىدىكى «اُكُزْ» «əgüz» سۆزىنىڭ ئورنىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

تَلْغانْ: تَلْغانْ ايكْ talqan ig — تۇتقاق كېسىلى.

سِچْغانْ sïqoqan چاشقان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُلْدَجى سِچْغانْ مُوشْ تَشَقى قشيرْ əldəqi sïqoqan mux taxakï kaxïr 570 I

ئۆلگۈسى كەلگەن چاشقان مۈشۈكنىڭ تاشقىنى قاشلايدۇ.

[چاشقاننىڭ ئۆلگۈسى كەلسە، مۈشۈكنىڭ قۇيرۇقىغا ئېسىلىپتۇ]. بۇ ماقال ئەرەبچىدىكى «اَلْباحِثُ عَنِ الْمُدْيَةِ» دېگەن ماقالغا ئوخشاش، ئۆلۈمى بىر نەرسىگە باغلىق بولۇپ قالغان كىشىنىڭ شۇ نەرسە ئەتراپىدا چۆرگىلەپ يۈرۈشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

سِچْغانْ: سِچْغانْ يِلِي sïqoqan yïli — چاشقان يىلى. تۈركلەردە ئون ئىككى مۈچەلدىن بىرىنىڭ نامى.

سَرْغانْ saroqan ساراغان. شورتاڭ يەرلەردە ئۆسىدىغان بىر خىل ئوت. بۇ ئوت ئۈنگەن يەر «سَرْغانْ يَيرْ» «saroqan yər» دېيىلىدۇ. قومۇشلىرى قۇرۇپ كەتكەن چاتقاللىقمۇ

[1] بۇ سۆزنىڭ ئەرەبچىسى ئەسلىدە «فَطْسِرْ» دەپ يېزىلغان، كېيىن «ف» ئۈستىدىكى زەممە ئۈستىگە فەتھە قويۇلغان. بىز زەممىنى ئىناۋەتلىك قىلىپ «bazoqan» دەپ ترانسكرىپسىيە بېرىپ، مەنىسىنى «بازغان» دەپ ئالدۇق. تازغۇن — قەشقەر يېڭىشەھەر بىلەن يېڭىسار ئارىلىقىدىكى ئېقىن.

«سَرْغانْ قَميشْ» *sarƣan ⱪamix* دېيىلىدۇ.

قزْغانْ ⱪazoƣan: قزْغانْ ييرْ *ⱪazoƣan yər* —— يېرىق ۋە ئېگىز - پەس بولغان پاتقاقلىق يەر. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قُشْ يقْزِي سغْرِغانْ *ⱪux yavuzī saƣzīƣan* [قۇشنىڭ ئەسكىسى سېغىزغان،

يغاجْ يقْزِي ازْغانْ // 571 I *yīƣaq yavuzī azoƣan* ياغاچنىڭ ئەسكىسى ئازغان،

ييرْ يَقْزِي قَزْغانْ *yər yavuzī ⱪazoƣan* يەرنىڭ ئەسكىسى قازغان،

بُدُنْ يقْزِي برْسغَانْ *bodun yavuzī barsoƣan* خەلقنىڭ ئەسكىسى بارسغان.]

قۇشلارنىڭ ئەڭ ئەسكىسى سېغىزغان بولسا، ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ئەڭ ئەسكىسى ئازغاندۇر. 220 // ئازغان - سېرىق ۋە ئاق چېچەكلەيدىغان، ھالقىغا ئوخشاش ساڭگىلاپ تۇرىدىغان قىزىل مېۋىسى بار بىر خىل ئۆسۈملۈك. بىزنىڭ تەرەپلەردە ئۇنى باغنىڭ چۆرىسىگە تېرىيدۇ. ئۇ ئوتۇن قىلىشقا يارىمايدۇ، چۈنكى، كۆيگەندە ئۇچقۇنلىرى چاچراپ كىيىم - كېچەك ۋە ئۆي بىساتلىرىنى كۆيدۈرىدۇ. يەرنىڭ ئەسكىسى ئويمان - دۆڭ ۋە پاتقاق يەر ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى، بۇنداق يەرلەردە چېدىر تىككىلى ۋە زىرائەت تېرىغىلى بولمايدۇ. ئادەملەرنىڭ ئەڭ ئەسكىسى بارسغانلىقتۇر. چۈنكى، ئۇلارنىڭ خۇيى ئەسكى ۋە ئۆزلىرى بېخىل كېلىدۇ.

قُزْغُونْ ⱪuzoƣun قۇزغۇن. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

بُرِنْكْ // 572, I اُرْتَقْ قُزْغُونُكْ يغاجْ باشنْدا

*bəriniŋ ortaⱪ ⱪuzoƣunnuŋ yīƣaq baxīnda*

بۆرىنىڭ ئورتاق، قۇزغۇننىڭ دەرەخ بېشىدا.

قاغا - قۇزغۇن بۆرىنىڭ تاپقىنىغا تەڭ شېرىك بولىدۇ؛ ئۆزىنىڭ تاپقىنىنى بولسا، دەرەخ بېشىدا ئولتۇرۇپ يەيدۇ. بۇ ماقال ئەرەبلەرنىڭ «يربض خضرة و يرتعى وَسَطا» دېگەن ماقالىغا ئوخشايدۇ.

قُشْغُونْ ⱪuxoƣun قۇژغۇن. مال يەيدىغان ھۆل قومۇش.

قُشْغُونْ ⱪuxoƣun رەۋەن. بۇ سۆز «اُشْغُونْ» *uxoƣun* دەپمۇ ئېيتىلىدۇ.

قُمْغانْ ⱪumoƣan قۇمغان.

مُنْغانْ munoqan: مُنْغانْ كِشى munoqan kixi — تولا سۆزلەيدىغان كىشى، ۋالاقتەگكۇر.

بَرْقِنْ barkin: بَرْقِنْ كِشى barkin kixi — ئۆز يولىدىن قايتمايدىغان يولۇچى.

تُرْقُونْ turkun تۇرغۇن. تُرْقُونْ سُوفْ turkun suv — تۇرغۇن سۇ.

تَلْقانْ talkan تالقان. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| اُغْلُمْ اُكُتْ اَلْغِلْ بِلِكْ سِزْلِكْ كَتارْ | oqlum əgüt aloqil biliksizlik katər |
| تَلْقانْ كِمِنْكْ بُلْسا اَنكَرْ بَكْمَسْ قَتارْ | talkan kimiŋ bolsa aŋar bəkməs katar // 573 I |

[ئوغلۇم ئۈگۈت ـ نەسىھەت ئالغىن، بىلىمسىزلىكنى (ئۆزۈڭدىن) كەتكۈز،
كىمنىڭ تالقىنى بولسا، ئۇنىڭغا شىرنە قاتىدۇ.]

ئەي ئوغلۇم، ئۈگۈت ـ نەسىھەتنى قوبۇل قىل، ئۆزۈڭدىن نادانلىقنى نېرى كەتكۈز؛ تالقىنى بولغان كىشى ئۇنىڭغا شىرنە قاتىدۇ، ئەقلى بولغان كىشى ئۈگۈت ـ نەسىھەتنى قوبۇل قىلىدۇ.

جِلْقـــنْ qalkan يارىنىڭ ئەردىشى، بىر يەردىن يەنە بىر يەرگە تارقىلىشى. مەسىلەن: ئادەمنىڭ پۇتلىرى ئىششىغاندا، تېقىمىغا بەز چۈشكەندەك.

قَلْقانْ kalkan قالقان، ئىككى تىلنىڭ بىرىدە. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| قِقْرِبْ اتِغْ كَمْشَلِمْ | kikrip atiq kəmxəlim | [قىرقىراپ ئاتنى سالايلى، |
| قَلْقَنْ سُنْكُونْ جُمْشَلِمْ | kalkan süngün jumxalim | قالقان ـ نەيزە ئۇرايلى، |
| قَيْنَبْ يَنا يُمْشَلِمْ | kaynap yana yumxalim | قايناپ يەنە يۇمشايلى، |
| قَتِغْ يَغِي يُقِلْسُونْ | katiq yaqi yuvilsun // 574 I | قاتتىق يېغا بوشىسۇن.]// 221 |

دۈشمەننىڭ ئۈستىگە سۈرەن ـ شاۋقۇن بىلەن ئات سېلىپ، باستۇرۇپ بارىمىز. قالقان تۇتۇپ، نەيزە بىلەن زەربە بېرىپ، قاتتىق ئېلىشىمىز، كېيىن دۈشمەن يارىشىشنى سورىسا، ئاندىن توختايمىز. شۇنداق قىلساق، قاتتىق دۈشمەن بوشايدۇ.

تَـــرْكَنْ tərkən تەركەن. بىرەر ۋىلايەت ھۆكۈمدارىغا خاقانىيلار تەرىپىدىن بېرىلىدىغان ئۇنۋان. بۇ «ھەي، ئىتائەت قىلغۇچى» دېگەن مەنىدىكى سۆز بولۇپ، ۋىلايەت ھۆكۈمدارىدىن باشقىلارغا ئىشلىتىلمەيدۇ.

تَرْكِنْ tərkin تېز، چاپسان. تَرْكِنْ كَلْ tərkin kəl — چاپسان كەل. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى

«تېزلىك» دېگەن مەنىنى ئاڭلىتىدىغان «تَرْكْ» *tərk* سۆزىدۇر.

تُرْكُنْ tərkün تۆركۈن. ئۇرۇق - ئايماق ئەزالىرىنىڭ ياكى ئۇرۇق - تۇغقانلارنىڭ توپلىنىدىغان يېرى؛ ياتلىق قىلىنغان قىزغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئاتا - ئانىسىنىڭ ئۆيى. قِزْ تُرْكُنكَا كلْدِي *kïz tərkünigə kəldi* — قىز ئاتا - ئانىسىنىڭ ئۆيىگە كەلدى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: 575 I

| | |
|---|---|
| كَلْسا اَبَنْكْ تَرْكَنِمْ | *kəlsə abaŋ tərkənim* |
| اِتِلْكَمَتْ تُرْكُنِمْ | *ətilgəmət tərkünim* |
| يَذِلْمَغَيْ تَرْكِنِمْ | *yażïlmaqay tərkinim* |
| اَمْدِي جَرِكْ جَرْكَشُورْ | *əmdi qərik qərkəxür* |

[ئەگەر تەركەنىم كەلسە،
تۆركۈنۈم ئۇڭشىلىدۇ،
توپۇم (جامائىتىم) چېچىلىپ كەتمەيدۇ،
ئەمدى چېرىك سەپ تارتماقتا.]

خاقاننى ياباقۇ ئۇرۇشىغا ياردەم قىلىشقا چاقىرىپ شۇنداق دېيىلگەن: ئەگەر خاقاننىڭ ياردىمى كەلسە، ئىشىمىز ئوڭشىلىدۇ، ئايماقنىڭ ئۆيلىرى يىقىلمايدۇ، هازىر جەڭچىلەر سەپكە تىزىلىپ بولدى. هەي تەركەنىم، مېنىڭ ئالدىمغا يېتىپ كەل!

تَرْكِنْ tərkin: تَرْكِنْ سُوڤْ *tərkin suv* — تۇرغۇن سۇ، توختام سۇ.

تَرْكِنْ tərkin: تَرْكِنْ سُو *tərkin sü* — توپلانغان قوشۇن. 576 I هەرقانداق توپلانغان نەرسىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

تشْكَنْ taxkən تاشكەنت. شاش شەھىرىنىڭ نامى. ئەسلىي نامى «تاشْ كَنْد *tax kənd*» بولۇپ، «تاش شەھەر» دېمەكتۇر. اَبُوبَكْرِ القَفَّالُ الشَّاشِى — شۇ شەھەردە تۇغۇلۇپ ئۆسكەن.

تُشْكُنْ tüxkün چۇشكىنە، كەتىرا بىر خىل تىكەنلىك دەرەخ.

جَتْكانْ qətkən تىزگىن.

جُمْكانْ qümgən چىمەنلىك.

جقْكنْ qivgin: جقْكِنْ اَش *qivgin ax* — قورساقنى توق تۇتىدىغان قۇۋۇەتلىك ئاش،

مالنى سەمرىتىدىغان ئوتمۇ «جِڤْكِنْ اُتْ qivgin ot» دېيىلىدۇ.

سِتْكُونْ sitkün سىتكۈن. ئوغۇز شەھەرلىرىدىن بىرىنىڭ نامى.

سُزْكُنْ süzgün سۈگۈن. رەڭگى قارا، ئۆزى تىكەنلىك بىر خىل تاغ دەرىخى.

كِرْكِنْ kirkin تۆگىنىڭ بۇغرىغا كىرگەن ۋاقتى. بُغرا كِرْكِنى كِرْدِي buqra kirkini kirdi — تۆگە بۇغرىغا كىردى.

كڤْكِنْ kəvgin: كڤْكِنْ اشْ kəvgin ax — قورساقتا تۇرمايدىغان، قۇۋۋەتسىز ئاش. مال يېسە سەمرىمەيدىغان ئوتمۇ// 577 I شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇ سۆز «جڤْكِنْ qivgin» سۆزى بىلەن قارىمۇقارشىدۇر.

كلْكِنْ kəlkin كەلكۈن. چوڭ دەريا ياكى دېڭىز سۇلىرىنىڭ تېشىشى. بۇ «سەل»گە ئوخشاش.// 222

لِمْكِنْ limkən سېرىق بەگە.

بقْلانْ bak̡lan پاقلان. بقْلانْ قُزِي baklan kozi — پاقلان بولغان قوزا.

بَكْلانْ bəglən بەگلەن. ئەرلەر ئىسمى.

جُغْلانْ quoqlan چۇغلان. قارلۇق قەبىلىسىنىڭ چوڭلىرىدىن بىرىنىڭ ئىسمى.

سُكْلِنْ süglin قىرغاۋۇل. بۇ سۆز «سُڤْلِنْ süvlin» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ.

بتْمانْ patman پاتمان. بِرْ بتْمانْ اتْ bir patman ət — بىر پاتمان ئەت (گۆش).

جُقْمِنْ quk̡mïn هور نانىنىڭ بىر خىلى. نېپىز ۋە سىڭىشلىك كېلىدۇ.

سُكْمانْ sokmən سۆكمەن. باتۇرلارغا بېرىلىدىغان ئۇنۋانلارنىڭ بىرى. مەنىسى «جەڭدە سەپلەرنى يارغۇچى قىران// 578 I كىشى» دېمەكتۇر. بۇ سۆز «سُكْتِي نَڭْنِي səkti nəŋni — بىر نېمىنى سۆكتى» دېگەن ئىبارىدىكى «سُكْتِي sokti» سۆزىدىن ئېلىنغان.

سقْمانْ sik̡man سىقىم ۋاقتى. كۆز كۆنلىرى ئۈزۈم سىقىلىدىغان چاغ.

قُرْمانْ k̡urman ساداق. ئوغۇز ۋە قىپچاق تىللىرىدا. كِيشْ قُرْمانْ kix kurman — ئوقيا خالتىسى، ئوق ۋە يانى سالىدىغان قاپ. بۇ سۆز «بەلگە كەمەر باغلا» دېگەن مەنىدىكى «قُرْمانْ kurman» سۆزىدىن ئېلىنغان.

كتْمانْ kətmən كەتمەن.

كُوزْمانْ kəzmən كۆمەچ.// 579 I

## ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى ھەرپلىرى ئارىسىغا مەد ياكى لىن ھەرپلىرى قوشۇلغان سۆزلەر بابلىرى

### فَعالا fəala شەكلىدە ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى



ىماتىا yïmata(?) قۇيماق خېمىرىغا ئوخشاش سۇيۇق قىلىپ چىلىنىدىغان بىر خىل خېمىر. سېمىز توخۇنى ياكى سېمىز گۆشنى قورۇغاندا ياكى كاۋاپ قىلغاندا، يېغى ئېقىپ كەتمىسۇن دەپ، ئۇنىڭغا شۇ خېمىر سۈرتۈلىدۇ.

قَراجِي k̦araqï قاراچى، ئىشىكمۇ ئىشىك يۈرىدىغان تىلەمچى، قەلەندەر.

كلاجُو kələqü سۆز. ئوغۇزچە.

كُميجا kümiqə كۈمۈتا.

تبارُو tabaru: اُلْ مَنِكْ تبارُو كَلْدى *ol məniŋ tabaru kəldi* — ئۇ مەن تەرەپكە كەلدى. 580 I اُلْ اَنكْ تبَارُو بَرْدِي *ol anïŋ tabaru bardï* // ئۇ ئۇنىڭ تەرىپىگە كەتتى. بۇ ئەسلىدە «تەرەپ، يان» دېگەن مەنىلەردىكى «تَبا *taba*» سۆزى بولۇپ، «ر – *r*» بىلەن «و – ۋاۋ» (رو) ھەرپلىرى كېيىن قوشۇلغان.

خُمارُو humaru مىراس. بُونِي اتمْ دنْ خُمارُو بُلْدُمْ *bunï atamdan humaru buldum* — بۇنى ئاتامدىن مىراس قىلىپ ئالدىم.

خُمارُو humaru يادىكار. ئەستىلىك ئۈچۈن بېرىلگەن مال ياكى نەرسە. چوڭلاردىن بىرى ئۆلگەندە، تۈركلەرنىڭ ئادىتى بويىچە، 223 // ئۇنىڭ مىلىدىن ئەڭ ئېسىل بولغان بىرەر نەرسە خاقانغا تەقدىم قىلىنىدۇ. شۇ نەرسە «خُمارُو *humaru*» دېيىلىدۇ. بۇ سۆز ئەر ۋە ئاياللارغا ئىسىم بولۇپمۇ قوللىنىلىدۇ. ئۇزۇن سەپەرگە كەتكەن كىشى قېرىنداش ۋە تۇغقانلىرىغا يادىكارلىققا قالدۇرغان نەرسىمۇ «خُمارُو *humaru*» دېيىلىدۇ.

نَمِيژا namïza باجا. خوتۇنىنىڭ ئاچىسى ياكى سىڭلىسىنىڭ ئېرى. چىگىلچە.

شَلاشُو xalaxu شالاشۇ. چىن رەختلىرىنىڭ بىر خىلى.

شَمُوشا xamuxa شۇمشە. يېگىلى بولىدىغان بىر خىل خۇش پۇراق ئوت.

581 I

قَراغُو k̦araoqu زاك. بىر خىل قارا بوياق.//

قَراغُو k̦araoqu قارىغۇ.

قْرِيغُو k̦urïoqu : قُرِيغُو نانْكْ kurïoqu nəŋ — قۇرۇۋاتقان نەرسە. بىر نەرسىنىڭ قۇراي دەپ قالغان ۋاقتىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قِراغُو k̦ïraoqu قىرو.

بُزاغُو buzaoqu موزاي. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

əvdəki buzaoqu əküz bolmas اَقْداكي بُزاغُو اُكُوزْ بُلْماسْ

ئۆيدىكى موزاي ئۆكۈز بولماس.

بۇ ماقال ئۆز پەزىلىتى بىلەن يۇقىرى مەرتىۋىگە يەتسىمۇ، قېرىنداش ۋە تۇغقانلىرى نەزىرىدە هامان ياش بالا سانالغان كىشىگە نىسبەتەن ئېيتىلىدۇ.

بُزاغُو buzaoqu: بُزاغُو تلى buzaoqu tili — كۇسۇتكە.

بْشْوغْو boxuoqu: اتْ بْشُوغْو بُلْــدي at boxuoqu boldi — ئاتنى باغلاقتىن بوشىتىش ۋاقتى بولدى. باشقا ماللارنى بوشىتىشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

تُشاغُو tuxaoqu: اتْ تُشاغْو بُلْدي at tuxaoqu boldi — ئاتنى چۇشەش ۋاقتى بولدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

بُقاغُو buk̦aoqu بۇقۇغۇ. ئوغرىنىڭ پۇتىغا سېلىنىدىغان قوۋۇق.

582 I

تَقاغُو tak̦aoqu توخۇ. توخۇ جىنسىنىڭ ئومۇمىي نامى. كېيىن//خوراز «ارْكــكْ تقـــاغو ərkək tak̦aoqu»، مېكىيان «تيشي تقــاغْو tixi tak̦aoqu» دەپ پەرقلەندۈرۈلگەن. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يَزيداقِي سُقْلينْ اَذَرْكَلي اَقْداكي تَقاغُو اِجْغنْما

yazïdak̦ï süvlin əżərgəli əvdəki tak̦aoqu ïqoqïnma

قىردىكى قىرغاۋۇلنى ئوۋلايمەن دەپ، ئۆيدىكى توخۇنى قولدىن چىقىرىپ قويما.

بۇ ماقال يوق نەرسىنى دەپ، قولدىكى نەرسىدىن ئايرىلىپ قالماسلىققا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

تَقاغُو tak̡aoqu: تَقاغُو يِلى takaoqu yīlī — توخۇ يىلى.// 224 تۈركلەردە ئون ئىككى مۆچەلدىن بىرىنىڭ نامى.

تلاغُو talaoqu ئۆتكۈر ئوغا، تېز ئۆلتۈرىدىغان زەھەر. تولغاق كېسىلىمۇ «تلاغُو talaoqu» دېيىلىدۇ.

تُماغُو tumaoqu تۇمۇ، زۇكام.

قناغو k̡anaoqu قانئالغۇ، نەشتەر. قان ئالىدىغان سايمان.

بُتُوكا bütügə پىدىگەن ~ پەتىنگان.

بلاكُو biləgü بىلەي.

تراكُو tirəgü تىرەك ~ تىرگەك. ئومۇمەن بىرەر نەرسىنى تىرەپ تۇرالايدىغان تۈۋرۈك ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر.// 583 I

كراكُو kərəgü تۈركمەنلەر چېدىرنى، كۆچمەنلەر قىشلىق ئۆيىنى «كراكُو kərəgü» دەيدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كُكْ كُرْدِي كَرَاكُو يُذْتِى kək[1] kərdi kərəgü yüzti

شۇنچىلىك جاپا تارتتىكى، ھەتتا كىگىز ئۆيىنى ئۆزى يۇدۇپ ماڭىدىغان ھالغا يەتتى.

كْزاكُو kөzəgü كۆسەي. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كُزاكُو اُزُونْ بُلْسا اَلكْ كَيْماسْ kөzəgü uzun bolsa əlik kөymәs

كۆسەي ئۇزۇن بولسا قول كۆيمەس.

بۇ ماقال «ئىشقا يارايدىغان بالا - چاقىلىرى كۆپ ئادەم راھەتتە ياشايدۇ» دېگەن مەنىدە ئېيتىلىدۇ.

كُشيكا kөxigə سۇس كۆلەڭگە.

---

[1] بۇ سۆزدە «ك» ھەرپىنىڭ ئۈستىدىكى زەممە فەتھەنىڭ ئورنىغا يېڭىلىشىپ قويۇلۇپ قالغان بولۇشى مۇمكىن. چۈنكى، يازما نۇسخا 241-، 407- بەتلەردە «كَـكْ kək» دېگەن سۆزلەم قىيىنچىلىق دەپ ئىزاھلانغان. شۇڭا، بىز بۇ سۆزنى «كَكْ kək» دەپ ئالدۇق.

كلاكو kələgü لەڭمەنتاقتاق چاشقاننىڭ بىر خىلى.

كُليكا kəligə قويۇق كۆلەڭگە.

جُمالى qüməli چۇمۇلە. چىگىلچە.// 584 I

جُميلى qumïlï قىزىق ئاپتاپتا كۆزى قاراڭغۇلىشىپ، بېشى قايغان كىشىگە «جُميلى بُلدى qumïlï boldï» دېيىلىدۇ.

كَبالى kəpəli كېپىلە، كېپىنەك.

## فَعالانْ fəalan، فَعِيلانْ fəilan شەكىللىرىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

قَريزانْ karïzan قېرىسال، قېرىپ كۈچتىن قالغان كىشى.

جبقانْ qïpïkan چىلان.

جبقانْ qïpïkan چىيقان. بەدەنگە چىقىدىغان بىر خىل يارا. ئۇنىڭ رەڭگى چىلانغا ئوخشاش قىزىل بولغانلىقتىن شۇنداق ئاتىلىدۇ.

قَراقانْ karakan قاراغان. تاغدا ئۆسىدىغان بىر خىل دەرەخ.

جُليمانْ qulïman چىگىچ. جُليمان ايش qulïman ïx — چىگىش ئىش. بۇ سۆزنىڭ ئەسلىي مەنىسى «يىغىلىپ قالغان سۇ» دېمەكتۇر. كەنچەكچە.// 585 I

## فَعْنَلى fəənli شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

تَتْندى tatïndï: تَتْندى سُوتْ *tatïndï süt* — تېتىملىق سۈت.

سَجنْدى saqïndï: سَجنْدى نانْكْ *saqïndï nəŋ* — چېچىلغان نەرسە.

تزنْدِي tïžïndï[1]: تزنْدي نانْكْ *tïžïndï nəŋ* — تىيىلغان نەرسە، مەنئى قىلىنغان نەرسە.

كذنْدِي kəžindi: كذنْدِي تُونْ *kəžindi ton* — كۆپ كىيىلگەن تون.// 225

سُرُنْدِي süründi: سُرُنْدِي ارْ *süründi ər* — سۈرۈندى (قوغلاندى) ئادەم، ئۇياقتىن - بۇياققا قوغلىنىپ يۈرگەن ئادەم.

قِرِنْدِي kïrïndï قىرىندى، ھەر نەرسىنىڭ قىرىندىسى.// 586 I

زَرَنْزا zaranza زاراڭزا. زَرَنْزا اُرُغِي *zaranza uruqi* — زاراڭزا ئۇرۇقى.

سُزُنْدى süzündi: سُزُنْدِي سُوقْ *süzündi suv* — سۈزۈندى سۇ، سۈزۈلگەن سۇ.

قَزِنْدِي kazïndï: قَزِنْدِي تُبْراقْ *kazïndi toprak* — قېزىلغان توپا.

بُغْنْدِي booqundï دوۋساق، ھايۋانلارنىڭ دوۋسىقى (ئىنسانىنىڭ ئەمەس)، سۈيدۈكلۈك.

سلنْدِي salïndï: سَلِنْدِي اُتُنْكْ *salïndï otuŋ* — سەل ئېقىتىپ كەلگەن ئوتۇن.

سلنْدى salïndï: سلِنْدِي نانْكْ *salïndï nəŋ* — تاشلانغان نەرسە، تاشلاندۇق نەرسە.

سُلُنْدِي sulundï ئەر كىشىلەرنىڭ ئارقىسىغا ساڭگىلىتىۋالغان چېچى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «سَلِنْدِي نانْكْ *salïndï nəŋ* — ساڭگىلىغان نەرسە» بولۇپ، بۇ چىرايلىق ئىبارە ئەمەس.

تمنْدِي tamïndï: تَمنْدِي سُوقْ *tamïndï suv* — تامغان سۇ.

كُمُنْدِي kømündi: كُمُنْدِي نانْكْ *kømündi nəŋ* — كۆمۈلگەن نەرسە.

پېئىل يىلتىزىغا «ن، د، ى» ھەرپلىرى قوشۇلسا، ئۇ// 587 I پېئىل ئىسىمغا ئايلىنىدۇ ۋە بۇ ئىسىم بىرەر نەرسىنىڭ ئېشىندىسى دېگەن مەنىنى بېرىدۇ ياكى مەجھۇل دەرىجىدىكى سۈپەتداش بولىدۇ. بۇ ئەرەبچىدىكى «فُعالَة *fuala*» ۋەزنىگە ئوخشايدۇ. بۇنىڭ باشقا بىر شەكلىمۇ باركى، بۇيرۇق پېئىلىنىڭ يىلتىزى بىلەن ئۆتكەن زامان پېئىلىنىڭ قوشۇمچىسى بولغان «دى — *dï // di*» ھەرپلىرى ئارىسىغا «ن - *n*» ھەرپى قوشۇلسا، بۇ پېئىل ئۆزلۈك دەرىجىدىكى سۈپەتداشقا ئايلىنىدۇ. مەسىلەن: «سُقْنِي سُزْتِي *suvni süzti* — سۇنى سۈزدى» دېگەن

---

[1] بۇ سۆز بۇ يەردە «تَزِنْدِي» دەپ يېزىلغان بولسىمۇ، يازما نۇسخا 340- بەتتە «تذنْدي *tïžïndï*» شەكلىدە كەلگەن. بىز ئەرەبچە مەنىسىنىڭ «تىيىش» ئىكەنلىكىنى نەزەردە تۇتۇپ، «*tïžïndï*» دەپ ئالدۇق.

جۈملىدىكى «سۈزتى» پېئىلىنىڭ ئاخىرقى ھەرپى بولغان «ز - *z*» بىلەن ئۆتكەن زامان پېئىلىنىڭ بەلگىسى بولغان «ت - *t*» ياكى «د - *d*» ھەرپىنىڭ ئارىسىغا بىر «ن - *n*» ھەرپى قوشۇلسا، «سُوزُنْدى سُــوڤْ *süzündi suv*» شەكلى ھاسىل بولۇپ، «سۈزۈلگەن سۇ» دېگەن ئۇقۇمنى ئاڭلىتىدۇ. بۇنىڭدا ئىش - ھەرىكەت شۇ ئىسىمنىڭ ئۆزىگە قايتىدۇ، يەنى پېئىلنىڭ ئۆزلۈك دەرىجىسى ھاسىل بولىدۇ.

بۇ يەردە مەن ئېيتمىغان باشقا نەرسىلەرنىمۇ مۇشۇ قائىدىگە ئاساسەن قىياس قىلىش مۇمكىن.



## فُعْلُلى fu'luli شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

بُسْتُلى püstüli لويلا. يېگىلى بولىدىغان بىر خىل كوكات.

ئۈچ ھەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى.

ئەمدى (ئۈچتىن) ئارتۇق ھەرپلىك سۆزلەر كېلىدۇ. // I 588



## ئاخىرىغا ھەرپ قوشۇلغان سۆزلەر بابلىرى

فعْلُلْ fə'ləl، فعْلاُلْ fə'lal، فعْلُلْ fu'lul

شەكىللىرىدە ھەرخىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى[226]

بُشْغُتْ boxoqut شاگىرت. ھۈنەر ئۈگەنگۈچى شاگىرت.

ترْمُتْ tarmut جىرا. تاغْ ترْمُتْ كَجْتمْ *taoq tarmut kəqtim* — تاغ - جىرا كەزدىم.

تكْشُتْ təgxüt تەشكۈت. بىر نەرسىنىڭ ئورنىغا بېرىلگەن بەدەل؛ ساختا پۇلنى بېرىپ، ئورنىغا راست پۇلنى ئالغاندەك ئىش.

رنْجـــــــتْ rəpqət ئالۋان، ھاشار. مەسىلەن: بەگنىڭ خەلقنىڭ ئات - ئۇلاغلىرىنى تۇتۇۋېلىپ، ھەقسىز ئىشلەتكىنىگە ئوخشاش. كەنچەكچە.

جَبْغُتْ qapoqut كۆرپە، تۆشەك.

قرْشْتْ k̹arxut قارىمۇقارشىلىق، كېچە بىلەن كۈندۈزدەك بىر - بىرىگە زىتلىق.// 589 I

قزغـــــتْ k̹ïzoqut ئىبرەت. باشقىلارغا ئىبرەت بولسۇن ئۈچۈن خەلقنىڭ كۆز ئالدىدا بېرىلىدىغان جازا.

قڤشـــــتْ k̹avxut قوۋۇشماق. يۇرتنىڭ تىنچلىقى ئۈچۈن ئىككى خاننىڭ بىر - بىرى بىلەن قوۋۇشۇشى (كېلىشىپ قېلىشى).

قڤشُتْ k̹avxut قاۋشۇت. ئەرلەر ئىسمى.

لجْنـــتْ lüqnüt لۈچنۈت، لاپقۇت. بۇغداي ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش دانلارنى يانجىشتا يېزا خەلقىنىڭ بىر - بىرىگە ياردەم بېرىشى. ئۇلار ئادەتتە خامان ۋاقتىدا بىر - بىرىگە بىرەر ئۇلاغ بىلەن ياكى ئادەم بىلەن ياردەم بېرىدۇ. كەنچەكچە.

بجْغُوجْ pïqoquq قايچا. نەرسىلەرنى كېسىدىغان ئەسۋاب.

بُذْراجْ bużraq بۇدراچ. ياباقۇ قەبىلىسىنىڭ چوڭلىرىدىن بىرىنىڭ ئىسمى. «بكَجْ ارْسْلانْ تكينْ *bəkəq arslan təgin*» زامانىدا بۇ ئادەم مۇسۇلمانلارغا ئەسىر چۈشكەنىدى.

يَرْكُوجْ bürgüq يەر تونۇرىدىكى ناننى ئۆرۈپ - چۆرۈپ تۇرۇشقا ئىشلىتىش ئۈچۈن قىلىنچقا ئوخشاش ياپىلاق ۋە ئۇزۇنچاق قىلىپ ياسالغان ياغاچ پالاق.

بُسْكاجْ püskəq كاكچا.

تُتْمـــاجْ tutmaq چۆپ. تۈركلەرنىڭ ئاتاقلىق تاماقلىرىدىن [590 I] بىرى. بۇ تاماق زۇلقەرنەيىن ۋاقتىدا پەيدا بولغانىكەن، ئۇنىڭ جەرياني مۇنداق ئىكەن: زۇلقەرنەيىن قاراڭغۇلۇقتىن چىققاندا، ئەسكەرلىرىنىڭ ئوزۇقى تۈگەي دەپ قالغان، ئۇلار ئاچلىقتىن زۇلقەرنەيىنگە زارلىنىپ، «بىزنى ئاچ قويما» دېگەن مەنىدە «بَزْنِي تُتْما اَجْ» bizni tutma aq دەپ خىتاب قىلغان ۋە «بىزنى قويۇۋەت، يۇرتلىرىمىزغا كېتەيلى» دېگەن. زۇلقەرنەيىن دانىشمەنلەر بىلەن كېڭىشىپ، ئاخىر مۇشۇ تاماقنى تاپقان. بۇ تاماق بەدەنگە قۇۋۋەت بېرىپ، يۈزنى قىزارتىدۇ [227] ۋە قورساقتا ئۇزاق تۇرىدۇ. ئۇنىڭ ئۆزىنى يەپ، شورپىسىنىمۇ ئىچىدۇ. تۈركلەر بۇ تاماقنى كۆرۈپ، ئۇنى «تُتْما اَجْ» tutma aq دەپ ئاتىغان. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «تُتْماجْ» tutmaq بولۇپ، ئىككى «ا - ئەلىف»نىڭ بىر قىلىپ ئوقۇلۇشى نەتىجىسىدە «تُتْمـــاجْ» بولۇپ قالغان. بۇنىڭ مەنىسى «ئۆزۈڭنى ئاچ تۇتما. مۇشۇ تاماقنى قىلىپ يە» دېمەكتۇر.

تُتْغُوجْ tutoquq رەسمىي تاماق ئالدىدا يېيىلىدىغان ئىشتىھا ئېچىش غىزاسى.

تُدْرِجْ tudriq قىغ، ماياق، تېزەك. ئارغۇچە.

تلْغُوجْ taloquq ئولغام، ئولغىماچ. ئۇلاغقا ئارتىلغان يۈكنى چىڭىتىش ئۈچۈن، يۈك بىلەن [591 I] ئارغامچا ئارىسىغا قىستۇرۇلىدىغان كالتەك. بۇنىڭ بىلەن ئارغامچا بىر قانچە قېتىم تولغانسا، تېخىمۇ چىڭىيىدۇ ۋە ئاغمايدىغان بولىدۇ.

تَفْغاجْ tavoqaq تاۋغاچ. «ماچىن» ئېلىنىڭ نامى. بۇ مەملىكەت چىندىن تۆت ئايلىق يول ئۇزاقلىقتا. چىن ئەسلىدە ئۈچكە بۆلۈنىدۇ: بىرىنچى، يۇقىرى چىن. بۇ يەر شەرقتە بولۇپ، «تَفْغاجْ» tavoqaq دەپ ئاتىلىدۇ: ئىككىنچى، ئوتتۇرا چىن بولۇپ، «خطایْ» hītay» دەپ ئاتىلىدۇ: ئۈچىنچى، تۆۋەن چىن بولۇپ، «برْخــانْ» barhan» دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ قەشقەردە. لېكىن، ھازىر «تَفْغاجْ» «ماچىن» دەپ، «خطایْ» «چىن» دەپ تونۇلۇۋاتىدۇ.

تَفْغاجْ tavoqaq تاۋغاچ. تۈركلەرنىڭ بىر بۆلىكى. ئۇلار «تَفْغاجْ» يۇرتىدا ياشىغىنى ئۈچۈن، شۇ سۆزدىن ئېلىنىپ «تــتْ تفْغــاجْ» tat tavoqaq دەپ ئاتىلىدۇ. «تات» ئۇيغۇر دېمەكتۇر؛ «تاۋغاچ» چىنلىق دېمەكتۇر.

تڤْغاجْ tavꝗaq ھەربىر بۈيۈك ۋە قەدىمىي نەرسە «تڤْغاجْ اَذِي tavꝗaq əżi» دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ ئەرەبچىدىكى «شَيْءٌ عَادِّيٌّ — ئاد قەبىلىسىنىڭ نەرسىسى» ئىبارىسىگە ئوخشايدۇ. بۇ سۆز خانلارغىمۇ ئۇنۋان بولۇپ كېلىدۇ؛ «مەملىكىتى قەدىمىي ۋە چوڭ خان» دېگەن مەنىدە «تَڤْغاجْ خانْ tavꝗaq han» دېيىلىدۇ.

592 I

تتْ تڤْغاجْ tat tavꝗaq بۇ جۈپ سۆز. بۇ ئورۇندا «تتْ tat»// سۆزى «پارس» دېگەن مەنىدە، «تڤْغاجْ tavꝗaq» سۆزى «تۈرك» دېگەن مەنىدە كەلگەن. مېنىڭچە، مەن بەرگەن تەبىر توغرىراقتۇر. ئىسلام ئەللىرىدە مەشھۇر بولغان چۈشەنچە مۇشۇنداق: ئۇ يەرلەردە ئۇنداق. ھەر ئىككىسى تۇزۇك.

تَڤْغاجْ tavꝗaq: تَڤْغاجْ يُداسِي tavꝗaq yudasi — يوپۇرماقلىرى سەۋسەنگۈلنىڭ يوپۇرماقلىرىغا ئوخشايدىغان ۋە دورا بولىدىغان بىر خىل دەرەخ.

سَرْقَجْ sarkaq كاسىنى، كۆكچىچەك.

سُرْقَجْ[1] surkuq سىر دەرىخىنىڭ يېلىمى. بۇ يېلىم قىلىچ ۋە خەنجەر دەستىلىرىنى چاپلاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

228

سَرْنجْ sarnïq تۆگە تېرىسىدىن ئىشلەنگەن تۇلۇم؛ ياغاچ چېلەك.//

سَغْدجْ saꝗdïq دوست، بۇرادەر.

سُغْدجْ suꝗdïq قاتار بەزمە. قىش كۈنلىرى دوستلار ئارا نۆۋەت بىلەن بولىدىغان مەشرەپ.

سِڤْدجْ səvdiq سېۋەت. ياش نوتىلاردىن توقۇلۇپ، ئىچىگە مېۋە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى سالىدىغان نەرسە.//

593 I

سنْكَجْ sənkəq سەركەچ ئالما. پىندىق ياڭىقى چوڭلۇقىدا بولىدىغان بىر خىل تاتلىق ئالما. ئۇنىڭ ئاق ۋە قىزىل تۈرلىرى بولىدۇ.

قَتْقِجْ katkïq چايانغا ئوخشاش چاقىدىغان بىر خىل قۇرت. ئارغۇچە.

قِسْغاجْ kïsoꝗaq قىسقۇچ.

قُسْغاجْ kusoꝗaq ئۆزى كىچىك، رەڭگى قارا بىر جانىۋار. ئادەمنى چىشلەيدۇ. ئوغۇزچە.

قُشْغاجْ kuxoꝗaq قۇشقاچ.

كَرْبِجْ kərpiq كىرپىچ، خىش. بشغْ كَرْبِجْ pïxïꝗ kərpiq — پىششىق خىش.

---

[1] بۇ سۆز بۇ يەردە «سُرْقَجْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، يازما نۇسخىنىڭ 402- ۋە 598- بەتلىرىدە «سُرْقُجْ» شەكلىدە يېزىلىپ، ئوخشاش مەنە بېرىلگەن. شۇڭا، بىز «surkuq» دەپ ئالدۇق.

كرْتجْ kirtüq: كَرْتُجْ كشي kirtüq kixi — ھەسەتخور ۋە خۇلقى يامان كىشى.

بَشْتَرْ baxtar ئورغاق. ئارغۇچە.

بَكْتُرْ baktür بەكتۇر. ئەرلەر ئىسمى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «بَاكْ تُـرْ bak tur — بەك تۇر، چىڭ تۇر» دۇر.

بُكْتِرْ boktir بۆكتەر. تاغنىڭ ئىگىز - پەس يېرى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: 594 I

| | |
|---|---|
| اَغا بُكْتِرْ اُزا يُرْدُمْ | aqa boktir üzə yürdüm |
| يَرقْ ياقِبْ قيا كُرْدُمْ | yirak bakip[1] kiya kordüm |
| اَنِ بيلِبْ تَقِي بَرْدِمْ | ani bilip taki bardim |
| تُكَلْ ياغِي تُرِي تُغْدِي | tügəl yaqi təri tuqdi |

[(تاغنى) بۆكتۇرگىلەپ يۈردۈم،
يىراقتىن بىر قارا كۆردۈم،
ئۇنى بىلىپ (تونۇپ) يېقىن باردىم،
دۈشمەننىڭ چاڭ - توزىنى كۆتۈرۈلدى.]

ئېگىز - پەس قىرلارنى ئېشىپ، تاغنىڭ چوققىسىغا چىقتىم، يىراقتا بىر قارا كۆردۈم، ئۇنىڭ دۈشمەن ئىكەنلىكىنى بىلىپ، تۇرغان يېرىمدە تۇرۇپ قالدىم، دۈشمەننىڭ چاڭ - توزانلىرى ھەممە ياقنى قاپلاپ كەتتى.

بَلْدِرْ baldir تۇمشۇق. تاغنىڭ بۇرۇنغا ئوخشاش ئۆسۈپ چىققان يېرى. تـاغْ بَلْـدِرِي taq baldiri — تاغ تۇمشۇقى.

بَلْدِرْ baldir ئۆگەي. بَلْدِرْ اُغُلْ baldir oqul — ئۆگەي ئوغۇل. بَلْدِرْ قيزْ baldir kiz — ئۆگەي قىز. 595 I

بَلْدِرْ baldir بالدۇر. بَلْدِرْ تَرِغْ baldir tariq — بالدۇر تېرىلغۇ، باش باھاردا تېرىلغان ئاشلىق. ئەڭ ياخشى تېرىم ۋاقتى شۇ ۋاقىتتۇر. باشقىلاردىن بۇرۇن قىلىنغان ئىش ياكى پەيدا بولغان نەرسىگىمۇ «بَلْـدِرْ baldir» سۆزى ئىشلىتىلىدۇ. تۆل ۋاقتىدا تۇنجى تۇغۇلغان قوزىمۇ «بَلْدِرِ قُزِي baldir kozi» دەپ ئاتىلىدۇ.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «برقْ ياقبْ» شەكلىدە يېزىلغان، بىز مەنىسىگە ئاساسەن «yirak bakip» دەپ ئالدۇق.

بۇ تۆت سۆزنىڭ ھەممىسىدە «ب» ھەرپى قېلىن ۋە قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

بُلْدُرْ بُلْدُرْ buldur buldur گۇلدۇر - گۇلدۇر. تاشْ قُدْغْقا تُشْتِى بُلْدُرْ بُلْدُرْ اِتّى — *tax kużuoqka tüxti buldur buldur ətti* تاش قۇدۇققا گۇلدۇر - گۇلدۇر قىلىپ چۈشتى.

بِلْدُرْ bïldur بۇلتۇر، ئۆتكەن يىل.

بُلْغارْ buloqar بۇلغار. ھەممىگە تونۇلغان بىر تۈرك شەھىرى.

تُلْفِرْ tülvir كۆشۈگە. ئاياللارنى ئايرىپ تۇرىدىغان پەردە. بۇ بۆز ياكى يىپەك رەختتىن قىلىنىدۇ. I 229

جِلْدِرْ جِلْدِرْ qaldïr qaldïr چالدۇر - چۇلدۇر، شالدۇر - شۇلدۇر. اُقْ كِيشْتا جلْدِرْ جِلْدِرْ اِتّى — *ok kixtə qaldïr qaldïr ətti* ئوق ساداقتا شالدۇر - شۇلدۇر قىلدى. شامالدا قۇرۇق ئوتلاردىن چىقىدىغان ئاۋازغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. I 596

جَغْمُرْ qaoqmur چامغۇر.

جَمْغُرْ qamoqur چامغۇر. بۇ سۆزدە «م - *m*» ھەرپى بىلەن «غ - *oq*» ھەرپىنىڭ ئورنى ئالماشقان.

سَرْكَرْ sərkər قاراقچى، يول توسار. قارلۇقچە.

قَنْدِرْ kandïr سىرقىئەت. ئاشلاشقا ياراىدىغان تېرە سويۇۋېلىنغاندىن كېيىن قالغان گۆشنىڭ پوستى.

كَسْتَرْ kəstər تەشتەك، ئۇچ تىلىدا.

كَشْمِيرْ kəxmir كەشمىر. تۈرك ئەللىرىنىڭ چېتىگە جايلاشقان بىر شەھەر. بۇ شەھەرنى تەڭرى يارلىقىغۇچى سۇلايمان پەيغەمبەر سالدۇرغان.

مَنْدارْ mandar ماندار. دەرەخلەرگە ئورىلىۋېلىپ، كۆپ چاغلاردا دەرەخنى قۇرۇتۇپ تاشلايدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك. ئوغۇزچە.

بُرْدُزْ burduz باغ، باغچە، بوستان. بۇ سۆز ئەسلى تۈركچە ئەمەس.

بلْدِزْ baldïz قېينسىڭىل. خوتۇننىڭ سىڭلىسى. ئەرنىڭ سىڭلىسى «بلْدِزْ *baldïz*» دېيىلمەي، «سنكلْ *sïŋïl*» دېيىلىدۇ.

597 I
تَرْمَزْ tarmaz تەرخەمەك.//

قُتْسُزْ kutsuz بەختسىز، ئىشى ئارقىغا كەتكەن ئادەم. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قُتْسُزْ قُذُغْقا كِرْسا قُمْ يَغارْ

*kutsuz kużuoqka kirsə kum yaoqar*

بەختسىز قۇدۇققا چۈشسە، قۇم ياغار.

بۇ ئەرەبلەرنىڭ «اذا اَقْبَلَ اَقْبَلَ وَ اذا اَدْبَرَ دَمَّرَ» دېگەن ماقالىغا ئوخشايدۇ.

قِرْقِزْ kïrkïz قىرغىز. تۈرك قەبىلىلىرىدىن بىرى.

قلْبزْ kalbuz قوۋۇز، يۇتۇم. قلْبزْلادى نانْكَي *kalbuzladī naŋni* — بىرنىمىنى يۇتتى.

قُنْدُزْ kunduz قۇندۇز.

قنْدزْ: kunduz قنْـدزْ قيْـري *kunduz kayrī* — قۇندۇز قېيىرى، قۇندۇز تاشىقىدىن ياسىلىدىغان بىر خىل دورا.

كُنْدُزْ kündüz كۈندۈز.

مُنْدُزْ munduz ئەخمەق، دۆت. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

نَجا مُنْدُزْ اَرْسا اِيشْ اَذْكُو نَجا اَكْرِي اَرْسا يُولْ اَذْكُو

*nəqə munduz ərsə əx əżgü nəqə əgri ərsə yol əżgü*

ھەرقانچە ئەخمەق بولسىمۇ، ھەمراھ ياخشى:
ھەرقانچە ئەگرى بولسىمۇ، يول ياخشى.

598 I
يالغۇزلۇقتىن كۆرە، ئەخمەق بولسىمۇ ھەمراھ ياخشى: چۆلدە بېشى قېيىپ// يۈرگەندىن كۆرە، ئەگرى - توقاي بولسىمۇ يول ياخشى. چۈنكى، يول بولمىسا، مەنزىلگە يەتكىلى بولمايدۇ.

مُنْدُزْ: munduz مُنْدُزْ اقنْ *munduz akīn* — تۇيۇقسىز كەلگەن سەل، كەلكۈن.

مُنْدُزْ: munduz مُنْـدُزْ يُريغـا اتْ *munduz yorïqa at* —//230 يورغىلاشتىن باشقا يۈرۈشى بولمىغان ئات.

بجْغاسْ piqoqas پۇتۇم. ئەل ئارىسىدا قىلىنغان ۋەدە، ئەھدە. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *piqoqas bitik kilurlar* | بِجْغاسْ بِتِكْ قِلُرْلَرْ |
| *and kәy yәmә bәrürlәr* | اند كَى يَما برُورْلَرْ |
| *handin basut tilәrlәr* | خانْدِنْ بَسُتْ تِلَرْلَرْ |
| *basmil qomul tirkәxür* | بَسْمِلْ جُمُلْ ترْكشُورْ |

[ئەھدىنامە (پۇتۇم) تۈزۈشىدۇ،

يەنە قەسەم بېرىشىدۇ،

خاندىن ياردەم تىلىشىدۇ،

(ئەمدى) باسمىل، چۇمۇللار (بىز بىلەن) تىركەشمەكتە.] ∥ 599 I

ياباقۇ جېڭىدە خاقانغا قارشى چىقماسلىققا، ئۇنىڭغا بويسۇنۇشقا قەسەم ئىچىلىپ، پۇتۇم تۈزۈلدى، خەلق خاقاندىن ياردەم سورىدى. باسمىل بىلەن چۇمۇللار بىزگە قارشى توپلىنىشىدى، خاقان يېتىپ كەلدى، ئۇلارنىڭ قېنىنى تۆكۈپ، ئۆزلىرىنى ئەسىر قىلدى.

بَكْمَسْ bәkmәs شىرنە. ئوغۇزچە.

قِرْباسْ: kirbas قِرْباسْ ارْ *kirbas әr* —— تاقىر باش ئادەم.

بُرْباشْ: burbax بُرْباشْ ايشْ *burbax ix* — چىگىچ ئىش، يەنى باش - ئايىغىنى تاپقىلى بولمايدىغان ئىش.

بتْرُشْ: patrux بتْرُشْ سُوڤ *patrux suv* —— لاي سۇ، دۇغلاشقان سۇ. سۇيى ئازلاپ قويۇلۇپ كەتكەن سۇيۇقئاشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

بُلْغاشْ bulo̤ax تەشۋىش. يېغا كېلىش ئالدىدا خەلق ئىچىگە چۈشكەن ۋەھىمە.

تِرْكاشْ tirkәx قىستا - قىستاڭچىلىق، قىستاڭچىلىقتىن ماڭالماي قېلىش. ئېرىق - ئۆستەڭلەردىن ساقىپ چىققان سۇ توختاپ قالغان يەر «سُوڤْ تِرْكاشى *suv tirkәxi*» دېيىلىدۇ.

جُلْبُشْ qulbux شالتاق. كىيىم - كېچەككە ۋە قولغا يېپىشىپ قالىدىغان مېۋە شىرنىسى.∥ 600 I

سَرْمِشْ sarmax چىرماش. نەرسىلەرنىڭ بىر - بىرىگە ئارىلىشىپ ياكى چىرمىشىپ

كېتىشى. بىرەر يېغىلىق ۋاقتىدا خەلقنىڭ بىر - بىرىگە ئارىلىشىپ كېتىشى «سَرْمَشْ بُلْدِي *sarmax boldï*» دېيىلىدۇ.

سُڤْسُشْ suvsux بوزنىڭ قۇۋىتى كەتكەن قالدۇق سۈيى. سۇ قوشۇلغان قېتىقمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قَتْلِشْ ķatlïx قېتىلىش. سۇ ئېقىنلىرى ئۆز يولىدا بىر - بىرىگە قوشۇلۇپ كەتسە، «سُوْ قَتْلِشْتِي *suv ķatlïxtï*» دېيىلىدۇ.

قَتْمِشْ ķatmix قاتمىش. ئەرلەر ئىسمى.

231

قِرْتِشْ ķïrtïx ئىنسان ياكى باشقا نەرسىلەرنىڭ يۈزى، چىرايى، رەڭگى. «كُرْكُكْ قِرْتِشْلِغْ كِشِي *korküg ķïrtïxlïɣ kixi*» يۈزىنىڭ رەڭگى چىرايلىق كىشى. يەرنىڭ يۈزىمۇ «يَيرْ قِرْتِشِي *yər ķïrtïxï*» دېيىلىدۇ. لېكىن، ھەممە نەرسىنىڭ يۈزى «قِرْتِشْ *ķïrtïx*» دېيىلمەيدۇ.

قَرْغِشْ ķarɣïx قارغىش، لەنەت. تَنْكْرِي قَرْغِشِي اَنِنْكْ اُزَا — *təŋri ķarɣïxï anïŋ üzə* تەڭرىنىڭ قارغىشى ئۇنىڭ ئۈستىگە (ياغسۇن). بۇ سۆز بەزىدە سۈپەت مەنىسىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن: قَرْغِشْ كِشِي *ķarɣïx kixi* — قارغىش ئادەم، يەنى قارغىش تەگكەن ئادەم.

601 I

قُلْدَشْ ķoldax قولداش. بۇ سۆز كۆپىنچە چوڭلارنىڭ خادىملىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.

كِرْدَشْ kirdəx بىر ھويلىدا بىللە ياشايدىغان قوشنا.

يُرْبَاغْ yurbaɣ ئىشنى كېچىكتۈرۈش، ئىشنى ئارقىغا سۈرەش.

بِرْقِغْ bïrķïɣ پۈرقۇق. ئات ياكى ئېشەكنىڭ پۈرقۇشى. اَتْ بِرْقِغِي *at bïrķïɣï* — ئاتنىڭ پۈرقۇقى.

بُرْقُغْ burķuɣ پۈرلىشىش. تېرە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ پۈرلىشىشى.

بَشْلاغْ baxlaɣ: بَشْلاغْ نَانْكْ *baxlaɣ nəŋ* — بېشى بوش نەرسە. شۇنىڭدىن ئېلىنىپ، بېشى بوش، باغلانمىغان ياكى تاشلاپ قويۇلغان ئات - ئۇلاغ «بَشْلاغْ يِلْقِي *baxlaɣ yïlki*» دېيىلىدۇ.

بِغْرِغْ bïɣrïɣ تولدۇرۇلغان تاغار، تۇلۇم ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ پۈكۈلگەن يەرلىرى.

602 I

تَبْلاغْ taplaɣ رازىلىق. بُو اِيشْدَا سَنِنْكْ تَبْلاغِنْكْ بَارْمُو — *bu ïxda səniŋ taplaɣïŋ barmu* // بۇ ئىشتا سېنىڭ رازىلىقىڭ بارمۇ؟

تبْزْ غْ tapzuoq تېپىشماق. تبْزغُقْ تبْزْدُمْ tapuzoquk tapuzdum تېپىشماق تاپقۇزدۇم.

تُتْسغْ tutsuoq ۋەسىيەت. منْ انكرْ تُتْسغْ تُتْزْدُمْ mən aŋar tutsuoq tutuzdum — مەن ئاڭا ۋەسىيەت قىلدىم.

تَرْتغْ tartïoq تارتىق. يۇكنىڭ تارتىقى.

ترْتغْ tartïoq خاقان چاقىرىقى. خاقاننىڭ بىرەر ئىش سەۋەبىدىن چىقارغان چاقىرىقى. بكْدنْ ترْتغْجِ كلْدِ bəgdən tartïoqqï kəldi — بەگدىن (خاندىن) چاقىرغۇچى كەلدى.

ترْقغْ turk̡uoq تارتىنىش، ئىزا تارتىش. اُلْ منْدنْ ترْقغْ بلْدِ ol məndən turk̡uoq boldï — ئۇ مەندىن تارتىندى.

تغـــراغْ tuoqraoq خاقاننىڭ مۆھرى (تامغىسى)؛ خان يارلىقى. ئوغۇزچە. بۇنى تۈركلەر بىلمەيدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئەسلىنى مەنمۇ بىلمەيمەن.

تغْراغْ tuoqraoq ئۇرۇش ۋاقتىدا خاقان تەرىپىدىن ئەسكەرلەرگە بېرىلىپ، ئۇرۇش تۈگىگەندە قايتۇرۇۋېلىنىدىغان ئات.

تلْداغْ tïldaoq باھانە، سەۋەب. اُلْ انْكرْ تلْداغْ قلْـور 603 I ol // aŋar tïldaoq kïlur 232 — ئۇ ئاڭا باھانە قىلىدۇ. بۇ سۆزنىڭ پارسچىسى «بهانه».

تُغْسُغْ tuoqsuoq: كُونْ تُغْسُغْ kün tuoqsuoq — كۈنچىقىش، شەرق.

بتْسغْ patsïoq: كُونْ بَتْسغْ kün patsïoq — كۈنپېتىش، غەرب.

تَلْقِغْ talk̡ïoq تاغلارنىڭ تۇتاشقان يېرى.

تَلْقِغْ talk̡ïoq بىرەر ئىشنى كېچىكتۈرۈش، ئارقىغا سۈرەش.

تُمْلِغْ tumlïoq سوغۇق. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| تُمْلِغْ كَلِبْ قَبْسَدِ | tumlïoq kəlip kapsadï | [سوغۇق كېلىپ قاپسىدى، |
| قُتْلغْ يايغْ تبْسدِ | kutluoq yayïoq təpsədi | 604 I قۇتلۇق يازنى قوغلىدى،// |
| قَرْلَبْ اَزُنْ يَبْسَدِ | karlap azun yapsadï | قار يېغىپ دۇنيانى قاپلىدى، |
| اتْ ينْ اُشُبْ امْرشُورْ | ət yən üxüp əmrixür | ئەت - يەن ئۇششۇپ تىترىشەر.] |

سوغۇق كېلىپ ھەممە ياقنى بېسىپ كەتتى؛ ئۇ قۇتلۇق يازغا ھەسەت قىلىپ، قار ياغدۇردى؛ قار جاھاننى قاپلاپ كەتكىلى تۇردى، بەدەن سوغۇقتىن چۇمۇلە ماڭغاندەك چىمىلداپ كەتتى.

«تُمْلُغْ» *tumluq* سۆزىنىڭ ئەسلى «تُمْ» *tum* دۇر. «اُلُكْ يُزِي تُمْلُغْ» — *ølüg yüzi tumluq* ئۆلۈكنىڭ يۈزى سوغۇق». بۇ «كىشى ئۆلگەندىن كېيىن، يېقىنلىرى ئۇنىڭدىن يىراقلىشىدۇ» دېگەن بولىدۇ.

سِرْتُغْ sïrtïq سىرتىق، خەۋەر، دېرەك: مەزمۇن، مەنە. سۆزلىگۈچىنىڭ سۆزىدىن ئاڭلىشىلغان ياكى چۈشىنىلگەن تۈپ مەنە. مَنْ بُو سُوزْدَنْ سِرْتُغْ بُلْدُمْ — *mən bu sozdən sïrtïq buldum* مەن بۇ سۆزدىن خەۋەر تاپتىم، يەنى بۇ سۆزنىڭ مەنىسىنى چۈشەندىم.

سَجْلُغْ saqlïq چاچلىق. سَجْلُغْ ارْ *saqlïq ər* — چاچلىق ئادەم.

سَرْسُغْ sarsïq سېسىق. سَرْسُغْ سُوزْ *sarsïq søz* — سېسىق سۆز. بۇ سۆز قوپال ئىش - ھەرىكەت ۋە يۈرۈش - تۇرۇشقىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

سِزْلاغْ sïzlaq سىزلاش. سوغۇق سۇ ئىچكەندە ياكى مۇز چىشلىگەندە چىشنىڭ سىزلاپ كېتىشى.// 605 I

سِغْزِغْ sïqzïq زىغزىق. مەسە ۋە ئۆتۈككە ئوخشايدىغان نەرسىلەرنىڭ تىكىشتە ئىككى تىكىش ئارىسىغا قىستۇرۇلىدىغان تېرە تىلىمى.

سِغْزِغْ sïqzïq قاداق. ئىككى نەرسىنى جۈپلەشتۈرگۈچى قاداق.

سِغْزاغْ sïqzaq ئاراچ. تِيشْ سِغْزاغِي *tïx sïqzaqï* — چىش ئارىچى.

سَغْلِغْ saqlïq ساناقلىق. بۇنىڭ ئەسلى «ساغْلغْ» *saqlïq* دۇر.

سُفْلاغْ suvlaq سۇلاق. مال سۇغىرىلىدىغان يەر.

سُفْلاغْ suvlaq سۇللاغ[1]. بىر يەرنىڭ نامى.

قُتْلُغْ kutluq قۇتلۇق. قُتْلُغْ نانْكْ *kutluq nəŋ* — قۇتلۇق نەرسە. بۇ سۆز ئەرلەرگە ئىسىم بولۇپمۇ كېلىدۇ.

قَرْشاغْ karxaq كىيىمنىڭ ئۆلچىمى، غېرىچى.//233 انكْ قرْشاغى كُورْ — *anïŋ karxaqï kør* — ئۇنىڭ تونىنىڭ ئۆلچىمىنى كۆر.

قُرْشاغْ kurxaq قۇر باغلاش، بەلباغ باغلاش.// 606 I

---

[1] قەشقەر كونىشەھەرنىڭ غەربىي شىمالىدا ھازىرمۇ «سۇللاغ» دەپ ئاتىلىدىغان بىر يېزا بار.

قُرْشَــــاغْ k̦urxaoq قوۇر، باغ، كاشا. اَڤْ قُرْشَــــاغِي *əv k̦urxaoqi* — يوْڨدىن بەلۋاغقا ئوخشــاش قىلىــپ توقــۇپ، كىگــىز ئۆيىنىــڭ چۆرىســىنى قورشــاپ باغلاشــقا ئىشلىتىلىدىغان باغ.

قِشْلاغْ k̦ïxlaoq قىشلاق، قىشلايدىغان جاي. ماقالدا موْنداق كەلگەن:

اُوزْ كُوزْ اِيرْ قِشْلاغْ *ozkoz ər k̦ïxlaoq*

ئۆز ئىشىغا پوْختا، باشقىلارغا يۆلەنمەيدىغان ئادەم قىشلاققا (تاغنىڭ ئوتى مول، قارى ئاز بولغان كوْنگەي تەرىپىگە) ئىگە بولغان ئادەمگە ئوخشايدۇ.

مانْ قِشْلاغْ *man k̦ïxlaoq* — مانقىشلاغ. ئوغۇز يوْرتىدا بىر يەرنىڭ نامى.

قُشْــــلاغْ k̦uxlaoq قوْشلاق. ئوْچار قوْشلار كۆپ بولىدىغان جاي. موْنداق جايدا ئوۋ قىلىنىدۇ.

قِرْقاغْ k̦ark̦aoq قىقىر يەر، قاقاس يەر، ئوت - سۇيى يوق يەر، چۆل.

قُلْسِغْ k̦ulsïoq قوْلسىمان. قُلْسِغْ اَرْ *k̦ulsïoq ər* — قوْلسىمان ئادەم، قىلىقلىرى قوْلغا ئوخشايدىغان ئادەم.

نِزْداغْ nïzdaoq (ئىككى مەخرەج ئارىسىدا تەلەپپوْز قىلىنىدىغان «ز» بىلەن) بىلەي تاش.

بِتْراقْ batrak̦ بايراق. ئوْچىغا بىر پارچە يىپەك رەخت چىگىلگەن تاياق بولۇپ، جەڭ ۋاقتىدا ئەسكەر ئۆزىنى شوْنىڭ بىلەن تونوْتىدۇ.

607

بُجْغاقْ puqoqak̦ دائىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن كېسىپ ئۆتكەن سىزىق. شوْنىڭدىن ئېلىنىپ «يِيرْ بُجْغاقِي *yər puqoqak̦i* — دۇنيانىڭ تەرەپلىرى» دېيىلىدۇ.

بُجْغاقْ puqoqak̦ بۇلۇڭ، بۇلۇڭ - پۇچقاق.

بُجْغاقْ puqoqak̦ پۇچقاق تېرە. بوْنىڭدىن ئاياغ كېيىمى ياكى چورۇق قىلىنىدۇ.

بُخْسُقْ bohsuk̦ ئەسىر ۋە قوْللارنىڭ بوينىغا سېلىنىدىغان زەنجىر.

بُغْسُقْ booqsuk̦ «بُخْسُقْ *bohsuk̦*» سۆزى مەلۇم شېۋىدە موْشوْنداق تەلەپپوْز قىلىنىدۇ. بوْنىڭدا «خ - *h*» ھەرپى «غ - *oq*»غا ئالماشقان. بوْ ئەرەبچىدىكى «خَتَـــرَ» سۆزىنىڭ «غدَرَ» سۆزىگە ئۆزگەرگىنىگە ئوخشايدۇ.

ئَخْسَقْ بُخْسَقْ ahsak, buhsak ئاقساق - چولاق. ئىككى سۆز بىرىكىپ قوشما سۆز ياسالغان.

بَدْرُقْ badruk بادرۇق. ئەرلەر ئىسمى.

بَرْجُقْ barquk بارچۇق[1]. ئافراسىياپ قۇرغان بىر شەھەر. 608 I // ئۇ يەردە «بُخْتُ نصّرْ» «buhtu nəssər» نىڭ ئوغلى «بيزَنْ[2]» «bətzən» قامالغان.

بُرْجَقْ burqak پۇرچاق.

بُرْجَقْ burqak تەر تامچىسى. تَرْ بُرْجَقْلَنْدِي tər burqaklandi — تەر پۇرچاقتەك تامچىلىدى.

بُزْلُقْ buzluk مۇزلۇق، مۇزخانا.

بَسْرُقْ basruk باستۇرۇق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن: 234 //

يِيرْ بَسْرُقِي تاغْ بُدْونْ بَسْرُقِي باكْ

yər basruki taq bożun basruki bəg

يەر باستۇرۇقى تاغ، خەلق باستۇرۇقى بەگ.

بۇ ماقال يەر تاغلار بىلەن، خەلق بەگلەر بىلەن تىنچ تۇرىدۇ، چۈنكى خەلقنى بەگلەر يولغا سالىدۇ، دېگەن مەنىدە قوللىنىلىدۇ.

بشْنَقْ baxnak باشتاق. بشْنَقْ ارْ baxnak ər — بېشىدا دۇبۇلغىسى، ئۇچىسىدا ساۋۇتى بولمىغان ئادەم.

بَشْمَقْ baxmak باشماق، كەش، پويۇچ. ئوغۇزچە.

بُغْمَقْ booqmak بوغماق. كۆكلەك بوغقۇچى. 609 I //

بُغْمَقْ booqmak بوغماق. بۇ نەرسە ئالتۇن ياكى كۈمۈشتىن ياسىلىپ، ئۈستىگە قىممەت باھا تاشلار ۋە مەرۋايىتلار ئورنىتىلىدۇ، نىكاھ كېچىسى ياسانغان كېلىنگە تاقاپ قويۇلىدۇ.

---

[1] بارچۇق — ھازىرقى مارالبېشىنىڭ ئەسلىي نامى. بۇ نام خەنزۇ تىلىدا تا بۈگۈنگىچە ئاھاڭ تەرجىمىسى بويىچە «巴楚 — bachu» شەكلىدە ساقلانغان.

[2] بۇ ئورۇندا بۇ سۆز «بيزَنْ» دەپ يېزىلغان بولسىمۇ، يازما نۇسخا 191- بەتتە «بَژَنْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز كېيىنكىسىنى ئاساس قىلدۇق.

بَلْجقْ balqïķ پالچىق ~ پالچۇق، پاتقاق. ئوغۇزچە.

بْلْغاقْ buloqaķ تەشۋىش، داۋالغۇش، ئەنسىزلىك، پىتنە ـ پاسات. دۈشمەن كېلىش بىلەن خەلق ئارىسىدا پەيدا بولغان ئەنسىزلىك. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *buloqaķ üķüx bolsa ķaqan bilikiŋ yitər* | بُلْغاقْ اُكْشْ بْلْسا قَجَنْ بلكنْكْ يتارْ |
| *yaŋxaķ təlim sayrap anï tamoqaķ ķatar* | ينْكْشقْ تلمْ سَيْرَبْ انى تمْغَقْ قتارْ |

[قاچانكى ئەنسىزلىك كۆپ بولسا، بىلىمىڭ يوقىلىدۇ،

قۇرۇق گەپنى تولا قىلساڭ، تاماق قاتىدۇ (قۇرۇيدۇ).]

ئەلدە ئەنسىزلىك كۆپىيىپ كەتسە، ئەقىل ئازىيىپ، توغرا يولدىن تايىدۇ؛ بىھۇدە گەپنى قىلىۋەرسەڭ، ئېغىكىڭ تېلىپ، ئاغزىڭ قۇرۇيدۇ. بۇ ماقال سۆزنى ئاز قىلىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ[1]. // I 610

بُلْغاقْ buloqaķ بۇلغاق. ئەرلەر ئىسمى.

تُبْراقْ topraķ تۇپراق، توپا.

تَبْلُوقْ tapluķ يەر يېرىقلىرى.

تُتْغـــاقْ tutoqaķ تىل تۇتقۇچى. كېچىسى دۈشمەننىڭ كۆزەتچىلىرى بىلەن ئالدىنقى ئايغاقچىلىرىنى تۇتۇش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن ئاتلىق قىسىم.

تَرْتُقْ tartuķ تارتۇق. ياغما يۇرتىدا بىر شەھەرنىڭ نامى.

تَرْغاقْ taroqaķ تارغاق.

تُرْلاقْ turlaķ ئورۇقلاپ كەتكەن مال ياكى ھايۋان. ئادەم قېرىپ، ئورۇقلاپ، ئاجىزلىشىپ كەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

ترْمـــاقْ tarmaķ تارماق. يىرتقۇچ ھايۋان ۋە قۇشلارنىڭ چاڭگىلى. «قرْغـــاقْ ترْمـــاقى *ķaroqaķ tarmaķï*» دېيىلىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈكمۇ بار.

تُزْلُقْ tuzluķ تۇزلۇق، تۇز قاچىسى.

---

[1] بۇ شېئىر ئەسلىدە مۇشۇ ئورۇندا بولۇشى لازىم ئىدى. چۈنكى، ئۇ «پىتنە ـ پاسات» دېگەن مەنىدىكى «بْلْغاقْ *buloqaķ*» سۆزىگە مىسال قىلىنغان. ئەمما، يازما نۇسخىدا كېيىنكى سۆزلەمگە ئۇلاپ، ئورنى ئالماشتۇرۇلۇپ قويۇلغان. بىز بۇنى تۈزىتىپ ئۆز ئورنىغا قويدۇق.

تُغْراقْ toqrak توغراق.

تِغْـــراقْ tïoqrak: تِغْـــراقْ اِرْ tïoqrak ər — تايماس، غەيرەتلىك، باتۇر ئادەم. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:// 611 I

| | | |
|---|---|---|
| اُغْراقْ اري تِغْراقْ | oqrak ərï tïoqrak | [ئوغراق ئەرلىرى باتۇر، |
| يِيمي اَنِكْ اُغْلاقْ | yəmi anïŋ ooqlak | ئۆلارنىڭ يەيدىغىنى ئوغلاق، |
| سُوتي اُزا سَغْراقْ | süti üzə saoqrak | سۈتى ئۈستىدە قاچىلىرى تەييار، |
| ييرِي تَقى اَغْلاق | yərï takï aoqlak | يېرى بولسا قاقاسلىق.] |

ئوغراق قەبىلىسىنىڭ ئادەملىرى مەرد ۋە باتۇر كېلىدۇ، ئوغلاق گۆشى يەيدۇ، قىمىز تۇلۇمىنىڭ يېنىدا چىنە ـ ئاياقلىرى دائىم تەييار تۇرىدۇ. ۋەھالەنكى، ئۆلارنىڭ يېرى//ئۇنۇمسىزدۇر. 235

بۇ يەردە ئۆلارنىڭ مەردلىكى ۋە باتۇرلۇقى ماختالغان.

تُغْساقْ tuoqsak تۇل، تۇل خوتۇن. بۇ سۆز كۆپ ھاللاردا «تُـولْ تُغْسـاقْ tul tuoqsak» شەكلىدە جۈپ سۆز قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ.

تَڤْراقْ tavrak تېز، چاپسان: چاققان. تَڤْراقِنْ كَلْ//tavrakïn kəl — چاپسان كەل. 612 I بۇ سۆز سۈپەت بولۇپمۇ كېلىدۇ. مەسىلەن: تَڤْـراقْ ايشْـچي tavrak ïxqï — چاققان ئىشچى، تېز ئىشلەيدىغان ئىشچى.

تُقْلُقْ tokluk توقلۇق، باياشاتلىق.

تُقْلُقْ tokluk ئادەمنىڭ ئايپاڭلىقى، ھايۋاننىڭ مۈڭگۈزسىزلىكى.

تَلْغُوقْ taloquk پالتىنىڭ سېپىنى چىڭىتىدىغان شىنا ياكى مىخ.

تُمْشُقْ tumxuk تۇمشۇق، قۇش تۇمشۇقى.

تَمْغاقْ tamoqak تامغاق ~ تاماق.

جَخْشـــاقْ qahxak چوقچا تاشلىق. تاغ چوققىلىرىدىكى غىلىڭ تاشلىق يەر. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

جَخْشاقْ اُزا اُتْ بُلْماسْ جَقْرَقْ بلا اُقُتْ بُلْماسْ

*qahxak üzə ot bolmas qakrak bilə uvut bolmas*

چوقچا تاشتا ئوت بولماس، تازچاقتا ئۇيات بولماس.

جَخْشاقْ qahxak, ئۈرۈك قېقى ۋە ئۈزۈم ۋاسالغۇسى. قارلۇقچە.

جارْ جرْمَقْ qar qarmak, بالا - چاقا. بۇ ئىككى سۆز بىرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ.

جمْرَقْ qamrak, «جارْ جَرْمَقْ qar qarmak»نىڭ باشقا بىر شەكلى. // 613 I

جَغْرُقْ qaoqruk: جغْرُقْ يِير qaoqruk yər — دەسسىلىپ چىڭدىلىپ كەتكەن يەر.

جقْماقْ qak,mak, چاقماق. ئوت يېقىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان چاقماق تاش. بۇ سۆز ئىسىم بولغىنىدەك مەستەرمۇ بولۇپ كېلىدۇ. بۇ ئەرەبچىدىكى «جَمَـدَتْ» سۆزىدىن كەلگەن «جمْدٌ» ۋە «جمدالْماءْ» سۆزىدىن كەلگەن «جمْـدٌ» سۆزلىرىگە ئوخشايدۇ.

جَلْبَقْ qalpak, چالپاق، پاسكىنا؛ چىگىچ. جلْبقْ ايشْ qalpak ix — گىچماچ ئىش.

جْمْغُقْ qomoqluk, چۆمگەك. قاغا تىپىدىكى بىر خىل قۇش. ئوغۇزلار «غ - oq»نى تاشلاپ، «جُمُقْ qomuk» دەيدۇ. تۆت ھەرپتىن تۈزۈلگەن ۋە تەركىبىدە «غ - oq» ياكى «ك» ھەرپلىرى بولغان ھەممە سۆزدە مۇشۇنداق بولىدۇ، دەپ بىلگىن.

جمْغُقْ qamoqluk, چېقىمچى. غەيۋەتچى ئادەم «جمْغُقْ ارْ qamoqluk ər» دېيىلىدۇ.

بَشْغاقْ baxoqak, قازان سۆڭەك.

سبْلِقْ saplïk, ساپلىق، دەستىلىك. قىلىچ، پىچاققا ئوخشاش نەرسىلەرگە ساپ بولۇشقا يارايدىغان نەرسە. ھەرقانداق نەرسىنىڭ سېپى «سبْلِقْ saplïk» دېيىلىدۇ. // 236 614 I

سَجْغاقْ saqoqak, چاچقاق. دۇنياسىنى چاچىدىغان، ئىسراپ قىلىدىغان كىشى «سجْغاقْ كشي saqoqak kixi» دېيىلىدۇ.

سجْغاقْ sïqoqak, چىچقاق. بۇ سۆز قائىدىگە ئۇيغۇن ئەمەس، قائىدە بويىچە «ق - k» ھەرپىنىڭ ئورنىدا «ن - n» بولۇشى كېرەك ئىدى، چۈنكى بىر ئىشنى ئۆزمەي قىلىشنى بىلدۈرىدىغان سۈپەتلەر مۇشۇ ئۇسۇل بىلەن ياسىلىدۇ. مەسىلەن: ھەممىنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ كېتىدىغان ئات «اُزْغـانْ اتْ ozoqan at» دېيىلىدۇ. جىق ئىش كۆرگەن كىشىمۇ «اُلْ ايشْ قلْغـانْ الْ ol ïx kïloqan ol» — ئۇ جىق ئىش قىلغان ئۇ » دېيىلىدۇ.

سُسْغاقْ susoqak, ئۇسقاق. چۆمۈچ ۋە نوگايغا ئوخشاش سۇ ئۇسىدىغان ئەسۋاب. قارلۇق، قىپچاق ۋە پۈتۈن كۆچمەنلەر تىلىدا شۇنداق.

سُغْداقْ soqdak سوغداق. بالاساغۇنغا كېلىپ جايلاشقان بىر قوۋم. بۇلار «سُغْدْ soqd» لاردىن بولۇپ، بۇخارا بىلەن سەمەرقەنت ئارىسىدا ياشايدۇ. ئۇلار تۈركلىشىپ كەتكەن.

سغْراقْ saqrak سۇ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى ئىچىدىغان قاچا، قەدەھ، كاسا. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

ساۋِنْ سَغْراقْ قا تَكيرْ *savīn saqrakka təgir*

ياخشى سۆز قەدەھكە ئىگە قىلىدۇ.

كىشى چىرايلىق سۆز بىلەن[615 I]// بەگلەرنىڭ ئىنئامىغا ئىگە بولىدۇ، يەنى ھۆرمەتلىنىدۇ.

سِرْماقْ sïrmak سىرماق. ئېشەكنىڭ توقۇمى.

سُغْناقْ suqnak سۇغناق. ئوغۇز شەھەرلىرىدىن بىرى.

سغْلِقْ saqlïk ساغلىق. بۇ ئەسلىدە «سېغىلىدىغان ھايۋان» مەنىسىدىكى سۆزدۇر.

سُڤْلُقْ suvluk قولياغلىق.

سَقْلِقْ saklïk ساقلىق، سەگەكلىك، ئىشتا ھوشيارلىق.

سُقْلُقْ sokluk تويمىغۇرلۇق. يېمەك - ئىچمەك ۋە باشقىلاردىكى ئاچ كۆزلۈك.

قَبْغاقْ kapoqak قاپقاق. ساداقنىڭ قاپقىقى.

قَبْجَقْ kapqak قوشلاش. سۇ تارماقلىرىنىڭ قوشۇلغان يېرى.

قدْراقْ kadrak تاغ ئۆركەشلىرى، تاغنىڭ يانلىرى. «قَتْ قَدْراقْ kat kadrak — تاغنىڭ قاتلاقلىرى» دېگەن سۆز مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان.

قُدْرُقْ kudruk قۇيرۇق. پۈتۈن ھايۋانلارنىڭ قۇيرۇقى. قوينىڭ قۇيرۇقى «قْوىْ قُدْرُقى koy kudruki»، ئات قۇيرۇقى «اتْ قُدْرُقِى at kudruk» دېيىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:[616 I]//

قُدْرُقْ قتِغْ تُكْدُمِزْ *kudruk katīq tügdümiz*
تَنْكْرِيكْ اُكُشْ اُكْدُمِزْ *təŋriq üküx ögdümiz*
كمْشِبْ اتِغْ تَكْدِمِزْ *kəmxip atīq təgdimiz*
الْدَبْ يَنا قَجْتِمِزْ *aldap yana kaqtīmīz*

[(ئات) قۇيرۇقىنى قاتتىق تۇگدۇق،
تەڭرىگە كۆپ ھەمدۇسانا ئېيتتۇق،
ئاتنى دېۋىتىپ تەگدۇق (ھۇجۇم قىلدۇق)،
ئالداپ يەنە قاچتۇق.] // 237

ئاتلارنىڭ قۇيرۇقىنى قاتتىق تۇگدۇق، تەڭرىگە جىق ھەمدۇ سانا ئېيتتۇق، يەنى كاپىرلارغا ھۇجۇم قىلىشتا تەكبىر ئېيتتۇق، ئۇزەڭگىگە قاتتىق دەسسەپ ھۇجۇم قىلدۇق، ئۇلارنى ئالداپ ئارقىمىزغا چۈشۈرۈپ يوقىتىش ئۈچۈن قاچقان بولدۇق.

قُدْرُقْ kudruk: قُشْ قُدْرُقى kux kudruki — قۇش قۇيرۇقى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تُقُمْ بُزُبْ قُدْرُقْتا بِجَكْ// سيما 617 I

tokum yüzüp[1] kudrukta piqək sīma

مالنى سويۇپ قۇيرۇقىغا بارغاندا پىچاقنى سۇندۇرۇپ قويما.

بۇ ئەرەبلەرنىڭ «شَوّى اَخُوكْ حَتّى اِذَا اَنْضَجَ رَمَّدَ» دېگەن ماقالىغا ئوخشايدۇ.

قُدْرُقْ kudruk قۇيرۇق. قوڭ، پۇروك سۆزلىرىنىڭ سىلىق ئېيتىلىشى. قُدْرُقى اُتْكَانْ كشي kudruki otkən kixi — پەجمى (پۇرۇكى) بوشاپ كەتكەن كىشى.

قَرْساقْ karsak قارساق. تۈلكە جىنسىغا كىرىدىغان بىرخىل ھايۋان.

قَرْلُقْ karluk قارلۇق. ئۇلار كۆچمەن تۈركلەرنىڭ بىر گۇرۇھى بولۇپ، ئوغۇزلاردىن باشقىدۇر. ئۇلارمۇ تۈركمەن ھېسابلىنىدۇ.

قُرْلُقْ korluk تورسۇق، قىمىز قاچىلىنىدىغان كىچىك تۇلۇم.

قَرْناقْ karnak قارناق. ئوغۇز شەھەرلىرىدىن بىرى.

قَرْناقْ karnak: قَرْناقْ اَرْ karnak ər — يوغان قورساق ئادەم.

قِرْناقْ kïrnak دېدەك، چۆرە. ياباقۇ، قاي، چۇمۇل، باسمىل، ئوغۇز، يەمەك ۋە قىپچاق تىللىرىدا. // 618 I

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىنىڭ مۇشۇ بېتىدە «يُزُبْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، 470- بېتىدە «يُـزْدي» دەپ يېزىلغان. بىز كېيىنكىسىنى ئاساس قىلدۇق.

قِزْلاقْ k̦ïzlak̦: كُتِ قِزْلاقْ *koti k̦ïzlak̦* — «قىزىل ئىشتان» دېيىلىدىغان بىر قۇش. ئۇنىڭ قۇيرۇقى قىزىل بولىدۇ.

قِسْراقْ k̦ïsrak̦ تۇغمىغان بايتال. ئوغۇزلار ھەرقانداق بايتالنى «قِسْراقْ *k̦ïsrak̦*» دەيدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قِيزْ بِرْلا كُرَشْما قِسْراقْ بِرْلا يَرِشْما

*k̦ïz birlə kürəxmə k̦ïsrak̦ birlə yarïxma*

قىز بىلەن چېلىشما، تۇغمىغان بايتال بىلەن چېپىشما.

قىز بىلەن چېلىشما، چۈنكى قىزلار كۈچلۈك كېلىدۇ، سېنى يىقىتىپ قويىدۇ؛ تۇغمىغان بايتال بىلەن چېپىشما، ئۇ ئاتتىن كۈچلۈك ۋە چاپقۇر بولغىنى ئۈچۈن سېنىڭدىن ئۆتۈپ كېتىدۇ. بۇ — خاقانىيە قىزلىرىدىن بىرى نىكاھ كېچىسى سۇلتان مەسئۇدنى تېپىپ يىقىتىۋەتكىنى ئۈچۈن خاقانىيىلىكلەر ئارىسىدا سۇلتان مەسئۇد توغرۇلۇق چىقىرىلغان بىر ماقال.

قِسْماقْ k̦ïsmak̦ ئۇزەڭگىۋاغ. ئۇزەڭگىنىڭ ئىككى يېنىدىكى قېيىش. ئۇزەڭگە مۇشۇ قېيىشلارنىڭ ئارىسىدا بولىدۇ.

قِسْماقْ k̦ïsmak̦ قىسماق، تۇزاق.

قُشْلُقْ k̦uxluk̦ ئاشۋاقتى، چاشگاھ. ئوغۇزچە.

قِشْلِقْ k̦ïxlïk̦ ‖ قىشلىق، قىشلىق ئۈچۈن تەييارلانغان ھەرقانداق نەرسە شۇنداق دېيىلىدۇ. [238]

قُغْشاقْ k̦ooqxak̦: قُغْشاقْ نانْكْ *k̦ooqxak̦ nəŋ* — پور، ئىچى قوغۇش (كاۋاك) نەرسە. ‖ [619 I]

قِفْجاقْ k̦ïvqak̦ قىپچاق. تۈرك قەبىلىلىرىدىن بىرى.

قِفْجاقْ k̦ïvqak̦ قىپچاق. قەشقەرگە يېقىن بىر جاينىڭ نامى[1].

قُلْباقْ k̦ulbak̦ قۇلباق. تۈركلەردىن بىر ئەۋلىيانىڭ ئىسمى. ئۇ بالاساغۇن تاغلىرىدا ياشايدىكەن. ئېيتىشلارغا قارىغاندا، ئۇ قارا تاشقا «تَنْكْرِي قُلِي قُلْباقْ *təŋri k̦uli k̦ulbak̦*» دەپ يازسا، ئاق بولۇپ چىقىدىكەن، ئاق تاشقا يازسا، قارا بولۇپ چىقىدىكەن، ئۇنىڭ ئىزلىرى تا ھازىرغىچە بار ئىكەن.

---

[1] ئاتۇش ناھىيىسىنىڭ غەربىي شىمالىدا مەيدان دەرياسى بىلەن ئورتۇسۇ دەرياسى ئارىلىقىدىكى يېزا.

قلْتُقْ ķaltuķ ياۋا كالىنىڭ مۈڭگۈزى. ئىچى ئويۇلۇپ قىمىز ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى ئىچىشكە ئىشلىتىلىدۇ.

قُلْتُقْ ķoltïķ قولتۇق.

قِلْتِقْ ķïltïķ قوماق، باش كېپىكى. باشتا بولىدىغان كېپەك.

قَمْغَقْ ķamoɋak قامقاق ~ قامغاق.

قُمْلاقْ ķumlaķ قۇلماق. قىپچاق يۇرتلىرىدا ئۆسىدىغان، ھەشقىپىچەككە ئوخشايدىغان بىر ئۆسۈملۈك. ئۇنىڭغا ھەسەل ئارىلاشتۇرۇلۇپ شاراب ياسىلىدۇ. بۇ ئۆسۈملۈك كېمىگە چۈشۈپ قالسا، دېڭىز دولقۇنلىنىپ، كېمە چايقىلىپ، ئىچىدىكىلەر ھالاكەت خەۋپىدە قالارمىش. // 620 I

قَنْجِقْ ķanqïķ قانجىق ~ قانجۇق، چىشى ئىت. ئاياللارنى تىللىغاندا شۇنىڭغا ئوخشىتىپ «قنْجقْ ķanqïķ — قانجۇق» دېيىلىدۇ.

مُنْجُقْ monquķ مونچاق. زىننەت ئۈچۈن بويۇنغا ئېسىلىدىغان قىممەتلىك تاشلار.

مُنْجُقْ monquķ ئاتنىڭ بويىنىغا ئېسىلىدىغان قىممەتلىك تاش، ئارسلان تىرنىقى ياكى تۇمارغا ئوخشاش نەرسىلەر.

مَنْجُقْ manquķ ئېگەرگە ئارتىلىدىغان خۇرجۇن، توۋرا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر.

مُنْغَانْ munoɋan: مُنْغَانْ كِشِي munoɋan kixi — ۋالاقتەگكۈر، تولا سۆزلەيدىغان كىشى.

بُرْجَكْ bürqək ئادەمنىڭ ماڭلاي چېچى، ئاتنىڭ كوكۇلىسى.

بِتْرِكْ pitrik جىگدىلەك.

بِتْرِكْ pitrik پىستە. ئارغۇچە.

بِسْتِكْ pistik ئېگىرىش ئۈچۈن ئېتىپ تەييارلاپ قويۇلغان پىلتە، ئۈچ. چىگىلچە.

بستك pistik پىلىك، چىراغ پىلىكى. ئارغۇچە.

بُكْسَكْ bəksək ئاياللارنىڭ كۆكسى. // 621 I

بُكْسَكْ bəksək كۆكرەكنىڭ يۇقىرى قىسمى، بويۇن بىلەن كۆكرەكنىڭ ئارىلىقى.

تُتْسُكْ tütsük: تُتْسُكْ كِشِي tütsük kixi — ئاداۋەت تۇتىدىغان كىشى. // 239

تَحْجَكْ təhqək بىر خىل چىن يىپەكى.

تُرْبِكْ türpik تۇرپىك، چوپسا. «تُرْبِكُو türpigü»مۇ دېيىلىدۇ.

ترْلِكْ tərlik تەرلىك. تەرنى سۈمۈرۈۋېلىش ئۈچۈن توقۇمىنىڭ ئاستىغا سېلىنىدىغان كىگىز.

تُرْلُكْ türlüg تۈرلۈك. قَجْ تُرْلُكْ نَڭْ *kaq türlüg naŋ* — بىرقانچە تۈرلۈك نەرسە. قَجْ تُرْلُكْ سُوزْ ايدْمْ *kaq türlüg söz aydim* — بىرقانچە تۈرلۈك سۆز ئېيتتىم.

تُرْمَاكْ türmək تۈرمەل.

ترْنَاكْ tərnək دەرنەك. خەلق مەسلىھەت ئۈچۈن يىغىلىدىغان ئورۇن.

تُشْلُكْ tüxlük: تُشْلُكْ اُوذِي *tüxlük ɵzi* — چۈشكۈن ۋاقتى، يولۇچىنىڭ قونالغۇ ۋاقتى.

تَكْرَكْ təgrək ھەرقانداق بىر نەرسىنىڭ چۆرىسى، ئەتراپى.// 622 I قُذُغْ تَكْرَكِي *kuźuq təgrəki* — قۇدۇق چۆرىسى، قۇدۇق كاجۇۋىسى.

تُكْلُكْ tüklüg قارىغۇ، كور. تُكْلُكْ كُزْلُكْ *tüklüg kozlüg* — كۆزى قارىغۇ (كىشى).

تَڤْلُكْ təvlüg ئالدامچى، ھىيلىگەر.

جكْرَكْ qəkrək: جكْرَكْ قبا *qəkrək kapa* — يۇڭ رەختتىن تىكىلگەن يانچۇقسىز تون. ئۇنى قۇللار كىيىدۇ.

جرْلكْ qərlig: كُوزِي جرْلكْ *kozi qərlig* — كۆزى چارلاشقان ئادەم. كېچىسى كۆرۈپ كۈندۈزى كۆرمەيدىغان، تۇتۇق كۈندە كۆرۈپ ئوچۇق كۈندە كۆرمەيدىغان ئادەم.

جَلْبَكْ qəlpək چاپاق، كۆز چاپىقى.

جِلْدَكْ qildək ئاتنىڭ كۆكسىگە چىقىدىغان بىر خىل چىقان. ئۇنىڭدىن سېرىقسۇ بىلەن يىرىڭ ئاقىدۇ، داغلىسا ساقىيىدۇ.

سُرْتُكْ sürtüg: سُرْتُكْ اشْلَارْ *sürtüg ixlər* — سۈركىشىدىغان خوتۇن. ھەرقانداق ئېزىلىدىغان، سۈركىلىدىغان نەرسىمۇ «سُرْتُكْ *sürtüg*» دېيىلىدۇ.

سذْرِكْ səžrəg سېرەك، شالاڭ. سذْرِكْ بُوزْ *səžrəg boz* — شالاڭ بۆز.// 623 I

سَذْرَكْ səžrəg: سَذْرَكْ قَبُغْ *səžrəg kapuq* — چاخسا ئىشىك.

سُرْجُكْ sürqük مەشرەپ، كېچىلىك ئولتۇرۇش. ئوغۇزلار «ج — *q*» ھەرپىنى فەتھىلىك قىلىپ «سُرْجَكْ *sürqək*» دەپ تەلەپپۇز قىلىدۇ.

سَلْجُكْ səlqük سەلجۇك. سالجۇق سۇلتانلىرىنىڭ بوۋىسىنىڭ ئىسمى. ئۇ «سَلْجُكْ سُو باشى *səlqük sü baxi*» دەپ ئاتىلاتتى.

سكْرِكْ səkrik سەكرەتمە. تاغلاردىكى سەكرەپ ئۆتمىدىغان يەر.

سُكْرُكْ sügrük خوتۇنلارنىڭ جان يېرى.

كُبْرُكْ kəprük كۆۋرۈك.

كُتْلُكْ kətlük كۆتلەش. تىللاش ئۈچۈن قوللىنىدىغان سۆز.

تُمْرُكْ tümrük داپ. ئوغۇزچە.

كُبْجُكْ kəpqük كۆپچۈك. ئوغۇزچە.

كرْبكْ kirpik كىرپىك.// 240

كرْتُكْ kərtük كەرتىك. ياغاچقا ئويۇلغان كەرتىك. «كرْتُكْ كمْرُكْ kərtük kəmrük — كەرتىك ـ كەمتۈك» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ.// I 624

كرْتكْ kərtik قىناق. نان ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ سانىنى بىلىش ئۈچۈن ياغاچقا ئويۇلغان بەلگە.

كُرْشاكْ kürxək سۆكنى سۇ ياكى سۇتتە قاينىتىپ، ئۈستىگە ياغ قۇيۇپ يېيىلىدىغان بىر خىل تاماق.

كزْلكْ kəzlik خوتۇنلار كىيىملىرىگە تاقايدىغان ياكى يېنىدا ئېلىپ يۈرىدىغان كىچىك پىچاق.

كُزْلُكْ kəzlük كۆزلۈك. بۇ ئات قۇيرۇقىدىن توقۇلغان بىر خىل تور بولۇپ، كۆز ئاغرىغان ياكى قاماشقاندا، كۆزگە تارتىۋېلىنىدۇ.

كُسْرُكْ kəsrük چۈشەك. كُسْرُكْ تُشاغْ kəsrük tuxaq — ئاتنىڭ ئالدى پۇتىغا سېلىنىغان چۈشەك.

كَفْرِكْ kəvrik ئېگىز ئۆسىدىغان بىر خىل دەرەخ.

كُفْرُكْ küvrük ناغرا، دۇمباق.

كفْرِكْ kəvrəg كاۋاك. كفْرِكْ نانْ kəvrəg nəŋ — ئابدىمىلىك ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش غولى بوش ۋە كاۋاك نەرسىلەر.

كفْشكْ: kəvxəg كفْشكْ نانْ kəvxəg nəŋ — يۇمشاق نەرسە. يۇپقا كىيىم ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.// I 625

كُفْشَكْ: kəvxəg كُفْشَكْ اَتْ kəvxəg ət — يۇمشاق ئەت (گۆش).

كُفْشَكْ: kəvxəg كُفْشَكْ اَتْماكْ kəvxəg ətmək — بولدۇرغان نان.

كُفْلُكْ küvlük لاي ساقا. بۇ ھۆل پېتى ياكى قۇرۇتۇلۇپ سالغىدا ئىشلىتىلىدۇ.

ككْلكْ kəklik كەكلىك.

كَكْمــكْ kəkmək: كَكْمــتْ اَرْ kəkmək ər —— بېشىدىن ئىسسىق - سوغۇق كۆپ ئۆتكەن، قىيىنچىلىقلاردا پىشقان ئادەم. ئەسلىي «كَـكْ kək» بولۇپ، «قىيىنچىلىق» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ سۆز سۈپەت بولۇپ، ئاز ئۇچرايدۇ، قائىدىگە ئاساسلانغاندا «كَكْمانْ kəkmən» بولۇشى كېرەك.

كَمْرُكْ: kəmrük كَمْرُكْ سُنْكُكْ kəmrük soŋük —— گۆشى شىلىۋېلىنغان سۆڭەك.

كُنْجُكْ konqük كۆنچۈك، ياقا. ئوغۇزلار «ج - q» ھەرپىنى فەتھىلىك قىلىپ «كَنْجَـكْ kənqək» دەپ تەلەپپۇز قىلىدۇ.

كَنْجاكْ kənqək كەنچەك. تۈرك قەبىلىلىرىدىن بىرى.

كَنْجاكْ سنكِرْ kənqək səŋir كەنچەك سەڭىر. تىرازغا يېقىن بىر شەھەرنىڭ نامى. بۇ يەر قىپچاق چېگرىسىدۇر.// 626 I

كَنْدُكْ kəndük كۈندۈك، ساپالدىن ياسالغان، كۈپكە ئوخشايدىغان قاچا. بۇنىڭغا ئۇن ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر سېلىنىدۇ. كەنچەكچە.

كُنْلُكْ künlük كۈنلۈك. كۈن ھېسابى بىلەن قىلىنغان ئىش.

كُنْلُكْ: künlük كُنْلُكْ يَـمْ künlük yəm —— كۈنلۈك يەم، كۈنلۈك ئوزۇق. بۇ سۆز ئاز ئىشلىتىلىدۇ.

مَرْدكْ mərdək ئېيىق كۈچۈكى. «اذِغْ مَرْدَكَــى ažïq mərdəki —— ئېيىق كۈچۈكى» مۇ دېيىلىدۇ. بەزى تۈرك خەلقلىرى توڭگۇز تورۇقىنىنى «تُنْكُــزْ مَرْدَكَــى toŋuz mərdəki» دەيدۇ.// 241

مَلْدكْ məldək مالتاق. مَلْــدكْ نَانْــتْ məldək naŋ —— مالتاق نەرسە، چىگىچلىشىپ، كاللەك بولۇپ قالغان نەرسە.

بجْغِلْ pïqqïl قول ۋە پۇتتىكى يېرىقلار. يەرنىڭ يېرىقلىرىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

بَسْبَلْ basbal بىر قېتىم يىپ.

يَسْمِلْ basmïl[1] باسمىل. تۈرك قەبىلىلىرىدىن بىرى.// 627 I

بشْغِلْ baxqïl ئاقباش. بشْغِلْ يِلْقى baxqïl yïlkï —— ئاقباش يىلقا (چارۋا مال).

بَتْمُلْ batmul پىلپىل.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «يَسْمِلْ» دەپ يېزىلغان بولسىمۇ، توغرىسى «بَسْــمِلْ» بولغاچقا، بىز «basmïl» دەپ ئالدۇق.

بُشْكالْ pəxkəl پوشكال. بىر خىل يۇپقا نان. خاقانىيە تىلىدا.

بْغْــــرِلْ booqrïl بوقۇرۇلغان يەر. تولدۇرۇلغان تۇلۇم ۋە تاغارغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ پۈكۈلگەن يەرلىرى.

بْغْرُلْ booqrul بوغرۇل. بْغْرُلْ قوىْ *booqrul koy* —— بوغرۇل قوي، بوغۇزى ئاق قوي.

بُكْتلْ :büktəl بُكْتلْ ارْ *büktəl ər* —— گەۋرى ئادەم. بُكْتلْ اتْ *büktəl at* — ساغرىسى كەڭ ئات.

بْكْرُلْ :bəgrül بُكْرُلْ اتْ *bəgrül at* —— ئىككى بىقىنى ئاق ئات. ئالا قوي ۋە باشقا هايۋانلارمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

بنــــدال bandal[1] ياغاچتىن چىقىدىغان، تارغاق سۆڭىكىگە ئوخشاش تارىشا. بۇنىڭ ئۇچىنى ياندۇرۇپ، كېچىسى بالىلار بىر - بىرىگە ئېتىپ ئوينايدۇ. بۇ «اوتْ بندال *ot bandal*» دېيىلىدۇ. چۆگەن ئويۇنىدا ئوينىلىدۇ.



ترْغل taroqïl تاغىل. ترْغل يلْقى *taroqïl yïlki* —— تاغىل هايۋان، دۈمبىسى ئالاتاغىل مال. ئاتتىن باشقا هايۋانلارنىڭ ھەممىسىگە مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

تُغْرِلْ tooqrïl توغرۇل. بۇ بىر خىل يىرتقۇچ قۇش بولۇپ، مىڭ ئۆردەكنى ئۆلتۈرۈپ بىرىنىلا يەيدۇ. بۇ سۆز ئەر كىشىنىڭ ئىسمى بولۇپمۇ كېلىدۇ.

تُغْرِلْ tooqrïl قېزا. ئىچىگە دورا - دەرمەكلىك گۆش تىقىلغان ئۈچەي. كەنچەكچە.

جَشْكالْ qəxkəl ساپال قاچا ۋە ئۇنىڭ سۇنۇقلىرى.

سَنكِلْ səpkil[2] سەپكۈن. يۈزدىكى سەپكۈن، داغ.

سَرْسالْ sarsal سۆسەر. بۆلغۈنىنىڭ بىر خىلى.

قَرْتالْ :kartal قَرْتالْ اَتْ *kartal ət* —— پارچىلانغان ئەت (گۆش).

قَرْتالْ :kartal قَرْتالْ قُوىْ *kartal koy* —— ئالا قوي.

قِرْغِلْ :kïroqïl قِرْغِلْ اَرْ *kïroqïl ər* —— ئوتتۇرا ياشلىق ئادەم.

قِزْغُلْ :kïzoqul قِزْغُلْ اَتْ *kïzoqul at* —— قىزىل بوغرۇل. ئات.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا ھەرىكىسىز، بىز بروككېلمان ۋە بېسىم ئاتالاينىڭ پىكرىگە بويىچە «*bandal*» ئالدۇق.
[2] بۇ سۆز «سَنكِل» شەكلىدە يېزىلغان، بىز بۇ يەردىكى ۋەزىن ۋە مەنىسىنى نەزەردە تۇتۇپ، «*səpkil*» ئالدۇق.

بجْكَمْ pəqkəm بەلگە، نىشان. جەڭ كۆنلىرى باتۇرلار جەڭ بەلگىسى سۈپىتىدە تاقىۋالىدىغان يىپەك رەخت [242] ياكى قوتاز قۇيرۇقى. ئوغۇزلار بۇنى «بَـرْجَمْ bərqəm» دەيدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: [629 I]

| | | |
|---|---|---|
| بَجْكَمْ اُرُبْ اَتْلَقا | pəqkəm urup atlaḳa | [ئاتلارغا بەلگە تاقاپ، |
| اُيْغُرْدَقِى تَتْلَقا | uyqurdaḳi tatlaḳa | ئۇيغۇر (ئېلى)دىكى تاتلارغا، |
| اُغرِي يَفْزْ اتْلقا | oqri yavuz itlaḳa | ئوغرى، ياۋۇز ئىتلارغا (قاراپ)، |
| قُشْلَرْ كَبِي اُجْتمِزْ | ḳuxlar kəbi uqtimiz | خۇددى قۇشلاردەك ئۇچتۇق.] |

ئاتلارغا بەلگە تاقاپ، ئۇيغۇر ئېلىدىكى تاتلارنىڭ، يەنى ياۋۇز ئىتلارنىڭ ئۈستىگە خۇددى قۇشتەك ئۇچۇپ باردۇق.

بَجْكُمْ pəqküm ئۆينىڭ سۇپىسى.

بذْرمْ bəżrəm بەيرەم ~ بايرام. كىشىلەر ئارىسىدىكى شاد - خۇراملىق، ئويۇن - تاماشا. نۇر ۋە گۈل - چېچەكلەر بىلەن بېزەلگەن يەرمۇ «بَذْرَمْ يِيرْ bəżrəm yər» — كۆڭۈل ئاچىدىغان يەر» دېيىلىدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى نېمە ئىكەنلىكىنى بىلمەيمەن، چۈنكى مەن بۇنى پارسلاردىن ئاڭلىدىم. ئوغۇزلار [630 I] ھېيت كۈنىنى «بَيْـرَمْ bəyrəm» دەيدۇ. بۇ «شاد - خۇراملىق ۋە ئويۇن - تاماشا كۈنى» دېگەن بولىدۇ. ئوغۇزلار «ذ - ژ» ھەرپىنى «ى - يا»غا ئالماشتۇرغان؛ يۇقىرىدىكىگە ئاساسلانغاندا، بۇ ئايرىم سۆز بولىدۇ.

برْتَمْ birtəm بىراقلا. اُلْ يُمْشُقا بَرْتَمْ برْدِي ol yumuxka birtəm bardi — ئۇ ئەلچىلىككە بىراقلا، گويا قايتىپ كەلمەيدىغاندەك كەتتى.

بَغْرَمْ baqram: بغْرمْ قُمْ baqram kum — چوڭ قۇملۇق، قۇم دالىسى. قەشقەر بىلەن يەكەن ئارىلىقىدىكى قۇملۇقمۇ «بَغْرَمْ قُومِي baqram kumi»[1] دېيىلىدۇ.

بُخْسُمْ buhsum بوزا. تېرىقتىن ياسىلىدىغان ئىچىملىك.

---

[1] قەشقەر يېڭىسار بىلەن يەكەن ئارىلىقىدا ھازىر «بۇغراقۇم» دەپ ئاتىلىدىغان بىر قۇملۇق بار.

تُمْرُمْ tomrum: تُمْرُمْ يغاجْ *tomrum yïɣaq* — موزدۇزلارنىڭ ئىش گۈندىسى (تاختىسى) ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش توغرىسىغا كېسىلگەن ياغاچ گۈندا.

تُشْرُمْ tüxrüm ئېگىرىلگەن بىر كاللەك يىپ. ئارغۇچە.

زُنْكُمْ zünküm چىندا ئىشلەنگەن بىر خىل يىپەك رەخت.

سدْرِمْ sïdrïm تاسما، كەمەر. ئوغۇزچە. سدْرِمْ اشْلغْ اَرْ *sïdrïm ïxlïɣ ər* [631 I] // — ئىشنى باشقىلارغا قالدۇرماي سىيرىپ ئىشلىۋېتىدىغان ئادەم.

سَرْقمْ sarkïm قىرو.

كُتْرُمْ kətrüm كۆتۈرمە، سۇپا.

كُجْرُمْ kəqrüm كۆچ - كۆچ. بىرەر ۋەھىمە سەۋەبىدىن يېزا خەلقىنىڭ شەھەرگە كۆچۈپ كېلىشى.

كدْرمْ kədrim: كَدْرِمْ اَتْ *kədrim ət* — تېرىدىن ئاجرىتىلغان ئەت (گۆش).// [243]

كسْتمْ kəstəm كېچىسى ئۆزى كېلىپ قالغان مېھمانلارغا بېرىلىدىغان زىياپەت.



## ھەرپلىرى تەكرارلىنىدىغان سۆزلەر بابى

تَرْتَرْ tartar پاختەككە ئوخشايدىغان بىر قۇش.

جُرْجُرْ qorqor: تڤي امكي جُرْجُرْ *təvi əmiki qorqor* — تۆگە سېغىلغاندا، سۈتنىڭ چېلەككە چۈشكەن ئاۋازى.

قُرْقُرْ kurkur قرنْ قُرْقُرْ اتّي *karïn kurkur ətti* — قورساق غولدۇرلىدى.

سُكْسُكْ səksək سۆكسۆك.// [632 I]

سُمْلمْ sumlïm: سُمْلمْ تتْ *sumlïm tat* — تۈركچە بىلمەيدىغان پارس. ئومۇمەن، تۈركچە بىلمەيدىغان كىشىلەرمۇ «سُمْلِمْ *sumlïm*» دېيىلىدۇ.

كُرْكُمْ kürküm زەپىران. بۇ سۆز ئەرەبچىگە ئوخشايدۇ. ئەرەبلەرمۇ زەپىراننى «كُرْكُمْ» دەيدۇ.

شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *bəglər atīn arqurup* | بَكْلَرْ اَتِنْ اَرْغُرُبْ |
| *ķażqu anī turqurup* | قَذْغُو اَنِ تُرْغُرُبْ |
| *mənzi yüzi sarqarīp* | مَنْكِزِ يُزِ سَرْغَرِبْ |
| *kürküm aŋar türtülür* | كُرْكُمْ اَنكَرْ تُرْتُلُورْ |

[بەگلەر ئېتىنى ھارغۇزدى،

قايغۇ ئۇلارنى تۇرغۇزدى،

مەڭزى، يۈزى سارغايدى،

خۇددى زەپىران سۈرتۈلگەندەك بولدى.]

ئافراسىياپنىڭ ئۆلۈمىگە ئېچىنىپ شۇنداق دېيىلىدۇ: بەگلەر ئاتلىرىنى ھارغۇزۇپ كېلىشتى. ئۇلارنى قايغۇ باستى، يۈزلىرى زەپىراندەك سارغايدى. 633 I

## فَعَالَلْ fəaləl، فَعَالُلْ fəalul، فَعَالِلْ fəalil
## شەكىللىرىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

سَرَاغُجْ saraqquq سارىغۇچ. خوتۇنلار رومىلىنىڭ بىر خىلى.

سِپَاقُرْ sīpaķur تۇۋرا. بۇ سۆز «غۇنان ئۇقۇرى» دېگەن مەنىدىكى «سِبْ اَقُرِى sīp aķurī» سۆزىدىن كەلگەن.

قُلَابُزْ ķulabuz يولباشچى، يېتەكچى، باشلامچى؛ قوللانما، دەستۇر. بۇ سۆزدىكى «ب b» ھەرپى «ۋ - ۋاۋ»نىڭ ئورنىغا ئالمىشىپ كەلگەن. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *ķalīn ķaz ķulawuzsuz bolmas* | قَلِنْ قَازْ قُلَاوُزْسُوزْ بُلْمَاسْ |

غاز توپى باشلامچىسىز بولماس.

بۇ ماقال ھەممە ئىشتا ئۆزىگە قارىغاندا يول بىلىدىغان كىشىگە بويسۇنۇشقا ئۇندەپ ئېيتىلىدۇ.

جِجالَقْ qïqalak چىچىناق ~ چىمچىلاق.

جِجامُقْ qïqamuk چىچامۇق، ئاتسىز بارماق، ئۆزۈك سالىدىغان بارماق. بۇنى بىلىدىغان ئادەملەر ئاز.

سُلامُقْ solamuk سولخاي، تەتۈر.//634 I

قَراجُقْ karaquk قاراچۇق. فاراب شەھىرىنىڭ نامى. بۇ ئوغۇز شەھەرلىرىدىن بىرىدۇر.

قَرامُقْ karamuk قارىمۇق.//244

قمجاقْ kamïqak قومچاق.

تُنارِكْ tünərik: تُنارِكْ يِرْ tünərik yər — قاراڭغۇ يەر. گۆرنىمۇ «تُنارِكْ tünərik» دەيدۇ. اَرْ تُنارِكْكا كِرْدِي ər tünərikkə kirdi — ئادەم گۆرگە كىردى.

جُمارُكْ qümərük شەلۋە كۆز. جُمارُكْ كِشِي qümərük kixi — كۆزى ياشاڭغىراپ ئاجىزلاشقان كىشى.

خُجُونَكْ həqünək خوچۇنەك. قوغۇننىڭ بىر خىلى، خوش پۇراق، چىپار قوغۇن.

بِجانِكْ pəqənək پەچەنەك. رۇمغا يېقىن جايلاشقان بىر تۈرك قەبىلىسى.

635 I
بِجانِكْ pəqənək پەچەنەك. ئوغۇز قەبىلىلىرىدىن بىرى. بۇ سۆز «بِجنِكْ» شەكلىدىمۇ يېزىلىدۇ.//

## فَعْلَعَلْ fəəl'əl، فَعَلُّلُو fəəllu شەكىللىرىدە ئىككىنچى، ئۈچىنچى ھەرپلىرى ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

تَقِلْغُوجْ tavïloquq تېۋىلغا.

بُغُرْدا boqurda بۇدۇر. بُغُرْدا سَجْ buqurda saq — بۇدۇر چاچ.

جِنخِسِي qïnahsï چىندا ئىشلەنگەن بىر خىل گۈللۈك يىپەك رەخت.

تَبُزْغُو tapuzoqu: تَبُزْغُو نانْكْ tapuzoqu nəŋ — تېپىشماق.

تُتُرْغُو tuturoqu: تُتُرْغُو نانْكْ tuturoqu nəŋ — تۇتۇرۇمى بولغان نەرسە.

سبزْغُو sïbïzoʁu سىبىزغا، نەي.

سرجْغا sïrïqoʁa ئەينەك، شىشە.

سَرِجْغا sarïqoʁa چېكەتكە. ئاجىز ئادەم بۇنىڭغا ئوخشىتىلىپ «سرجْغا ارْ sarïqoʁa ər» دېيىلىدۇ.

636 I

قُبُرْغا k̡oburoʁa ھۆۋقۇش.//

تدرْقُو tadïrk̡u: تِدرْقُو يِرْ tadïrk̡u yər — تېقىر يەر، ئوتى ئاز يەر.

تَترْغا tatïroʁa ئاشلانغان ئاق تېرە.

تَقْلْقوْ tavïlk̡u تېۋىلغا. «تَقْلْغُوجْ tavïloʁuq»مۇ دېيىلىدۇ.

اَقْلْقُو avïlk̡u ئاۋىلقۇ. قىزىل مېۋە بېرىدىغان بىر خىل دەرەخ. مېۋىسىنىڭ سۈيى ئاشقا قۇيۇلىدۇ، پوستى بىلەن كۆز ئاغرىقى داۋالىنىدۇ ۋە كىيىملەر بويىلىدۇ.

تُقرْقا tok̡urk̡a ئۆرىق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ جوغىسى.

تُقُرْقا tok̡urk̡a توقۇرقا. قەشقەر يايلىقىدىكى بىر يەرنىڭ نامى.

سَقَرْقُو sak̡ark̡u ساقاتقا، كانا.

قَسِرْقُو k̡asïrk̡u قۇيۇن.

تُشْرْكُو tüxürgü چۆشۈرگە. كىچىكرەك سۇنىڭ دەرياغا قوشۇلغان يېرى، تۈگمەن سۈيىنىڭ دەرياغا قوشۇلغان يېرى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

جكُرْكا qəkürgə چېكەتكە. ئوغۇزچە. تۈركلەر بۇ سۆزنى ئۇنىڭ ئۇچۇشتىن ئىلگىرىكى ھالىغا قارىتىپ ئېيتىدۇ. ئۇششاق بالىلارنىڭ كۆپلۈكى ۋە ئەسكەرلەرنىڭ جىقلىقىمۇ//شۇنىڭغا ئوخشىتىلىدۇ. مەسىلەن: جكُرْكاتاغْ سُو qəkürgə təg sü — چېكەتكىدەك كۆپ ئەسكەر.

637 I

سُبُرْكُو süpürgü سۈپۈرگە.

كُتُرْكُو kotürgü كۆتۈرگۈ ~ كۆتەرگۈ. بىرەر نەرسىنى كۆتۈرىدىغان ئەسۋاب.

كَسُرْكُو kəsürgü قاپ، خالتا.

كُسُرْكا küsürgə كۈسۈتكە. ئېتىز چاشقىنىنىڭ بىر تۈرى.

245

دُنُشْكا dünüxkə بېسىلغاق. بىر خىل سېسىق ئوت. كەنچەكچە.//

كمشْكا kimixkə قەشقەردىن چىقىدىغان گۈللۈك پالاس.

تكرْما təgirmə: تكرْما نانْ *təqirmə naŋ* — دۈگىلەك نەرسە. توقاچ، تۈگمەن تېشى ۋە تەڭگىگە ئوخشاش دۈگىلەك نەرسە.

سكرْما səkirmə سەكىرمە، خوتەن يولىدىكى كىچىك بىر شەھەرنىڭ نامى.

قُترْما kuturma: قُترْما بُرْكْ *kuturma bork* — قايرىما بۆك، ئالدى ۋە ئارقا تەرىپىدە قايرىمىسى بولغان قالپاق.

كُجُرْما koqürmə: كُجُرْما اُجُقْ *koqürmə oquk* — كۆچۈرمە ئوچاق، بىر يەردىن ئىككىنچى يەرگە يۆتكىگىلى بولىدىغان ئوچاق. كُجُرْما اُيُنْ *koqürmə oyun* — «ئون تۆت»[638 I]// دەپ ئاتىلىدىغان بىر خىل ئويۇن. يەرگە قورغان شەكلىدە تۆت سىزىق سىزىلىدۇ، ئۇنىڭغا ئون ئىشىك ئېچىلىپ، يۇملاق تاش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر ئۇرۇق قىلىپ ئوينىلىدۇ.




مِنْدَتُو mindətü يىپەك رەختنىڭ نامى.

قُلْنجى kulnaqï: قُلْنجى قِسْرَقْ *kulnaqï kïsrak* — بوغاز بايتال.

قَرْنَغُو karnaqu: قَرْنَغُو اَرْ *karnaqu ər* — يوغان قورساق ئادەم.

سَغْنَغُو saqnaqu قۇرۇق قاپاق.

قُنْدغُو kundïqu قىتلىغۇچ، پارقىراتقۇچ.

قمْجيغو kamqïqu قاپارتقۇ. كالپۇكقا، بارماقلارغا چىقىدىغان قاپارتقۇ، ئادەتتە ئاغرىتىپ ۋە قىچىشتۇرۇپ چىقىدۇ.

تُرْبكُو türpigü تۇرپىك، چوپسا.

تَمْرَكُو təmrəgü تەمرەتكە.[639 I]//

سُكْنكُو sügnəgü سەينۇگە ~ سەينەك. تىرناق بىلەن گۆشنىڭ ئارىسىغا چىقىدىغان يارا.

كَرْشَكُو kərxəgü: كَرْشَكُو اَتْ *kərxəgü at* — گەجگىسى يېغىر ئات.

بُلْغَما bulƣama ياغسىز ۋە تەمسىز بولماق.

جُقْرما qoķrama: جُقْرما يُلْ *qoķrama yul* — سۈيى ئېتىلىپ چىقىدىغان بۇلاق.

بُلْغُنا bulƣuna بۇلغۇن ~ بالغۇن ~ مالغۇن. يۇلغۇنغا ئوخشاش پوستى قىزىل بىر خىل چاتقال. بۇنى تۆگە يەيدۇ. ئۇ «مُلْغُنا *mulƣuna*» دەپمۇ ئاتىلىدۇ.



## فُعْللى fu'luli شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

بُلْدُنى buldunī ئىچىگە قورۇق ياكى ھۆل ئۆزۈم سېلىپ تەييارلىنىدىغان بىر خىل يېمەكلىك. كەنچەكچە.

سُنْدُرِي sundurī دېڭىز. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اشْياكْ ايُرْ بَشمْ بُلْسا سُنْدُرِي دا سُوقْ اچْكايْ مَنْ

*əxyək ayur baxīm bolsa sundurīda suv iqkəymən*

ئېشەك/ 640 I «بېشىم ئامان بولسا، دېڭىزدىن سۇ ئىچىمەن» دەيدىكەن.

بۇ سۆز مەقسىتىگە يېتىش ئۈچۈن، ئۆزۈن ئۆمۈر كۆرۈشنى ئارزۇ قىلىدىغان كىشىلەرگە قارىتا ئېيتىلىدۇ.// 246

مُنْدُرى mundurī كۆيئوغۇل بىلەن كېلىنىنىڭ باشلىرىدىن چاچقۇ چېچىلىدىغان كىچىك بەزمە. چىگىلچە.

بُسْتُلى püstüli لويلا. يېگىلى بولىدىغان بىر خىل كوكات.

كُزْكُنى küzküni يالتىراق قوڭغۇز. كېچىسى غوڭۇلداپ ئۇچىدۇ.

---

ۋەزىن ئېتىبارى بىلەن بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپىنى زەممىلىك قىلىپ ئالدۇق.



## فُعْلُنْدِ fu'lundi شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

سُبْرُنْدِ süpründi سۈپۈرۈندى، ئەخلەت.

سَرْقِنْدِ sark̡ïndï ساقىندى. سَرْقِنْدِ سُوِفْ *sark̡ïndï suv* — سارقىندى سۇ.

قُجْغُنْدِ k̡uqoqundï پىياز. چىگىلچە.

641 I // تۆت ھەرپلىكلەر بابى تۈگىدى.





# بەش ھەرپلىكلەر بابلىرى

## فَعْلَعْلْ fəəl'əl شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

سُقَرْلَجْ suk̡arlaq: سُقَرْلَجْ بُرْكْ *suk̡arlaq bork* — كۇلاھ، ئۇزۇن قالپاق.

قُغُرْماجْ k̡oɣurmaq قوماچ، قورۇلغان بۇغداي. بۇ سۆز بىر شېۋىدە يۇمشاق «ڤ - v» بىلەن «ڤُڤُرْماجْ *k̡ovurmaq*»مۇ دېيىلىدۇ.

يُغُرْغُوجْ yuɣurɣuq نوغۇچ. خېمىر ۋە باشقىلارنى يېيىشتا ئىشلىتىلىدۇ.

جغلْڤارْ qïɣïlvar: جغلْڤارْ اُقى *qïɣïlvar ok̡ï* — كىچىك قىسقا ئوق. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اُتْرُو تُرُبْ يَغْدِي اَنكَرْ كِيشْ اُقِي جِغِلْڤارْ
اَيْدِمْ اَسِغْ قِلْغُو اَمَسْ سَنْ تَقِى يَلْڤارْ I/642

*utru turup yaɣdï aŋar kix ok̡ï qïɣïlvar*

*aydïm asïɣ k̡ïlɣu əməs sən tak̡ï yalvar*

[ئۇتتۇر تۇرۇپ ئۇنىڭغا ساداقتىن قىسقا ئوقلارنى ياغدۇردۇم،

سەن ئەمدى يالۋۇرساڭمۇ پايدىسى يوق، دېدىم.]

دۈشمەن توغرىسىدا شۇنداق دېيىلىدۇ: ماڭا يۈزلەنگەندە ساداقتىن قىسقا ئوقلارنى يامغۇردەك ياغدۇردۇم، ئەمدى سېنىڭ يېلىنىپ - يالۋۇرۇشۇڭمۇ پايدىسىز دېدىم.

سَمُرْتُغْ samurtuɣ: سَمُرْتُغْ اِشْ *samurtuɣ ix* — چىگىچ ئىش، باش - ئۇچىنى تاپقىلى بولمايدىغان ئىش.

قرُثلغْ k̦urutluq: قُرْثُلغْ كشي *k̦urutluq kixi* — قۇرۇتلۇق كىشى، (يەيدىغان) قۇرۇتى بار كىشى. بۇ ئەرەبچىدىكى «رجلٌ تامرٌ ولابنٌ - خورمىسى ۋە سۈتى بار ئادەم» دېگەنگە ئوخشاش.

تترْلغْ tatïrlïq: تترْلغْ يېرْ *tatïrlïq yər* — تېتىر يەر. تۇز ۋە قاتتىق يەر.

قترْلغْ k̦atïrlïq: قترْلغْ ارْ *k̦atïrlïq ər* — قېچىرلىق ئادەم، قېچىرى بار ئادەم.

بسرْلغْ basarlïq: بسرْلغْ تاغْ *basarlïq taq* — سامساقلىق تاغ، سامساق كۆپ بولغان تاغ.

643 I

بغرْلغْ baqïrlïq: بغرْلغْ ارْ *baqïrlïq ər* — جىگەرلىك// ئادەم، ھېچكىمگە باش ئەگمەيدىغان ئادەم. بۇ سۆز ئەرەبچىدىكى «انّا لنحنُ اعظمُ اكبادًا من الابل» دېگەنگە ئوخشايدۇ.

247

جغرْلغْ qaqïrlïq: جغرْلغْ ارْ *qaqïrlïq ər* — چاغىرى (شارابى) بار ئادەم.//

سغرْلغْ suqurluq: سغرْلغْ تاغْ *suqurluq taq* — سۇغۇرلۇق تاغ، سۇغۇر كۆپ بولغان تاغ.

سغرْلغْ sïqïrlïq: سغرْلغْ ارْ *sïqïrlïq ər* — سىيىرلىق ئادەم، سىيىرى بار ئادەم.

تڤرْلغْ tavarlïq: تڤرْلغْ ارْ *tavarlïq ər* — تاۋارلىق ئادەم، مېلى بار ئادەم.

جڤارْلغْ qavarlïq: جڤارْلغْ يېرْ *qavarlïq yər* — چاۋارلىق يەر، چاۋار كۆپ يەر.

بقرْلغْ bak̦ïrlïq باقىرلىغ. بالاساغۇنغا يېقىن بىر يەرنىڭ نامى.

بقرْلغْ bak̦ïrlïq: بقرْلغْ تاغْ *bakïrlïq taq* — مىسلىق تاغ، مىس چىقىدىغان تاغ.

تمرْلغْ tamïrlïq: تمرْلغْ اتْ *tamïrlïq ət* — تومۇرلۇق، سىڭىرلىق گۆش، بۆلجۈك گۆش.

644 I

قُبزْلغْ k̦obuzluq: قُبزْلغْ كشي *k̦obuzluq kixi* — قوبۇزلۇق كىشى، قوبۇزى بار كىشى.//

قُتزْلغْ k̦otuzluq: قُتزْلغْ ارْ *k̦otuzluq ər* — قوتازلىق ئادەم، قوتىزى بار ئادەم.

سغزْلغْ saqïzlïq: سغزْلغْ ارْ *saqïzlïq ər* — سېغىزلىق ئادەم، (چاينايدىغان) سېغىزى بار ئادەم.

سغزْلغْ saqïzlïq: سغزلغ يېرْ *saqïzlïq yər* — سېغىزلىق يەر، سېغىز توپىلىق يەر.

سَقزْلغْ sak̦ïzlïq: سَقِزْلِغْ تُونْ *sak̦ïzlïq ton* — داغ تەگكەن تون.

قمشْلغْ k̦amïxlïq: قمشْلغْ يېرْ *k̦amïxlïq yər* — قومۇشلۇق يەر، قومۇش كۆپ بولغان يەر.

تبغلغ tapuoqluoq: تبغلغ ار tapuoqluoq ər — خىزمەتلىك ئادەم، خىزمىتى بار ئادەم.

قبغلغ ķapuoqluoq: قبغلغ ئف ķapuoqluoq əv — قوۋۇقلۇق ئۆي، قوۋۇقى بار ئۆي.

تتغلـــغ tatïoqlïoq: تتغلـــغ نـــڭ tatïoqlïoq naŋ — تاتلىق نەرسە. بۇ سۆزنىڭ ئەسلىي يېزىلىشى «تاتِغْلِغْ tatïoqlïoq» دۇر.

تتغلغ tutuoqluoq: تتغلـــغ يـــر tutuoqluoq yər — جىنلىق يەر، جىن بار يەر، ئۆتكەن كىشىلەرگە جىن چاپلىشىدىغان يەر.// 645 I

تـــذغلغ tïžïoqlïoq: تـــذغلغ نـــڭ tïžïoqlïoq naŋ — تىيىقلىق نەرسە، يېنىغا بېرىش چەكلەنگەن نەرسە.

قذغلغ ķïžïoqlïoq: قذغلغ بُرك ķïžïoqlïoq bork — قىيىقلىق بۆك، جىيەكلىك بۆك.

قذغلغ ķužuoqluoq: قذغلغ اف ķužuoqluoq əv — قودۇقلۇق ئۆي، قودۇقى بار ئۆي.

ترغلاغ tarïoqlaoq تېرىلغۇلۇق، ئېتىز، ئېتىزلىق.

ترغلاغ turuoqlaoq: ترغلاغ يير turuoqlaoq yər — تۇرالغۇ يەر، تۇرىدىغان يەر.

ترغلغ tarïoqlïoq: ترغلـــغ يـــر tarïoqlïoq yər — تېرىقلىق يەر، ئېكىنزارلىق؛ ئاشلىق ئامبىرىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

سرغلغ sarïoqlïoq: سرغلغ ار sarïoqlïoq ər — سېرىقكېسىلى بار ئادەم.

قرغلغ ķuruoqluoq: قرغلغ يا ķuruoqluoq ya — قورۇقلۇق يا، قورۇلغان يا.

بسغلغ pusuoqluoq: بسغلغ يغى pusuoqluoq yaoqï — يوشۇرۇنۇقلۇق يېغا.

قبقلغ ķapaķlïoq: قبقلغ قيز ķapaķlïoq ķïz — بويىغا يەتكەن، قىزلىقى بار قىز.// 646 I

قتقلغ ķatïķlïoq: قتقلغ ار ķatïķlïoq ər — شالغۇت ئادەم، تېگى پەس ئادەم، ئەسلىنى يوقاتقان ئادەم. قېتىقلىق ئادەم، يەنى قېتىقى بار ئادەمگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

برقلغ baraķlïoq: برقلغ كشـــى baraķlïoq kixi — باراقلىق كىشى، باراق ئىتى (ئوۋ ئىتى) بار كىشى.

جرقلغ qaruķluoq: جرقلغ ار qaruķluoq ər — چورۇقلۇق ئادەم، چورۇقى بار ئادەم.

جَرُقْلُغْ qaruķluoq چارۇقلۇغ. ئوغۇزلارنىڭ بىر ئۆرۈقى.

قرقلغ ķaraķlïoq كۆز قارىقى بار. قرقسزتغ كرۇر ķaraķsïztaɣ kirür — كۆزى يوقتەك (جەڭگە) كىرىدۇ. بۇ سۆز باتۇرلارنىڭ جەڭدە قارشىسىدىكى قىلىچ، نەيزىلەرگە پەرۋا

قىلماي، بىر - بىرىگە ھۇجۇم قىلىشىغا تەمسىل قىلىنىدۇ.// 248

قسْقلْغْ k̦asuk̦luq: قسْقلْغْ ارْ k̦asuk̦luq ər — تورسۇقلۇق ئادەم، قىمىز تورسۇقى بار ئادەم.

قُسقلْغْ k̦osïk̦lïq: قُسقلْغْ ارْ k̦osïk̦lïq ər — چىلغوزىلىق ئادەم، چىلغوزىسى بار ئادەم.

بشقلْغْ baxak̦lïq: بشقلْغْ سُنْكُو baxak̦lïq süngü — (تۆمۈر) باشاقلىق نەيزە. تۆمۈر باشاقلىق ئوقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.// 647 I

تشقلْغْ taxak̦lïq: تشقلْغْ ارْ taxak̦lïq ər — تاشاقلىق ئادەم، تاشىقى بار ئادەم.

قشْقلْغْ k̦axuk̦luq: قشْقلْغْ اياقْ k̦auxk̦luq ayak̦ — قوشۇقلۇق ئاياق، قوشۇقى بار ئاياق.

بُقْقلْغْ bok̦uk̦luq: بُقْقلْغْ ارْ bok̦uk̦luq ər — پوقاق ئادەم، پوقىقى بار ئادەم.

تقْقلْــغْ tak̦uk̦luq: تقْقلْــغْ ارْ tak̦uk̦luq ər — توخۇلۇق ئادەم، توخۇسى بار ئادەم. ئوغۇزچە.

سْقلْغْ sok̦ak̦lïq: سْقلْغْ تاغْ sok̦ak̦lïq taq — بۆكەنلىك تاغ، بۆكەن كۆپ تاغ.

بلقْلغْ balïk̦lïq: بلقْلغْ اُكُوزْ balïk̦lïq ogüz — بېلىقلىق دەريا، بېلىقى بار دەريا. ئارغۇلار پاتقاقلىقنىمۇ بۇ سۆزنى ئىشلىتىدۇ.

قُلاقْلغْ k̦ulak̦lïq: قُلاقْلغْ نانْكْ k̦ulak̦lïq nəŋ — قۇلاقلىق نەرسە، قۇلىقى بار نەرسە.

قُنقُلغْ k̦onuk̦luq: قُنقُلغْ افْ k̦onuk̦luq əv — مېھمانلىق ئۆي، مېھمىنى بار ئۆي.

تُرُمْلغْ torumluq: تُرُمْلغْ ارْ torumluq ər — بوتىلاقلىق ئادەم، بوتىلىقى بار ئادەم.// 648 I

قُرْمْلغْ k̦orumluq: قُرْمْلغْ تاغْ k̦orumluq taq — قورامىلىق تاغ، قورام تاشلىق تاغ.

تُلْمْلغْ tolumluq: تُلْمْلغْ ارْ tolumluq ər — قورالىق ئادەم، قورالى بار ئادەم. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اُونْكْدُنْ نَلُكْ يَلْفَرْمَدِنْكْ قَچْ قَتا بِرْدِنْكْ تَفارْ
تُلُمْلُغْ بُلُبْ قَتِنْدنْكْ قانكْ اَمْدي ييرْ سُفارْ

*əŋdün nəlük yalvarmadïŋ k̦aq k̦ata bərdiŋ tavar*

*tolumluq bolup k̦atïndïŋ k̦anïŋ əmdi yər suvar*

[باشتا نېمىشقا يالۋۇرمىدىڭ، قانچە قېتىم تاۋار (مال) بەردىڭ، قوراللىنىۋېلىپ غادايدىڭ، ئەمدى قېنىڭ يەرنى سۇغارسۇن.]

بىرنەچچە قېتىم سىلىق تۆلەشتىن بۇرۇن نېمىشقا يالۋۇرمىدىڭ؟ ئەمدى قوراللىنىپ غادىيىۋالدىڭ. بېرىدىغان نەرسەڭنى تېز تەييارلا، بولمىسا، قېنىڭنى يەر ئىچىدۇ.

تبنْلغْ tapanlïoq: تبنْلغْ تغى tapanlïoq tava — تاپانلىق تۆگە، پايپاقلىق تۆگە.

تُبُنْلُغْ topunluoq: تُبُنْلُغْ تَرغْ topunluoq tarïoq — توپانلىق بۇغداي، توپىنى بار بۇغداي.

بُدُنْلُغْ بُقُنْلُغْ bodunluoq bok̡unluoq: بُدُنْلُغْ بُقُنْلُغْ كشـــى bodunluoq bok̡unluoq kixi — ئۇرۇق - جەمەتلىك كىشى. // 649 I

بقنْلغْ bak̡anlïoq: بقنْلغْ قدش bak̡anlïoq k̡aźïx — هالقىلىق قېيىش.

قرنْلغْ k̡arïnlïoq: بَدْكْ قرنْلغْ ارْ bədük k̡arïnlïoq ər — يوغان قورساق ئادەم.

قُرُنْلُغْ k̡urunluoq: قُرُنْلُغْ افْ k̡urunluoq əv — قۇرۇملۇق ئۆي، قۇرۇم باغلاپ كەتكەن ئۆي.

سغنْلغْ saoqïnlïoq: سغنْلغْ ارْ saoqïnlïoq ər سېغىن مېلى بار ئادەم.

سُغُنْلُغْ sooqunluoq: سُغُنْلُغْ تاغْ sooqunluoq taoq — سوغۇنلۇق تاغ، ياۋا پىياز ئۆسىدىغان تاغ.

سمنْلغْ samanlïoq: سمنْلغْ رْ samanlïoq ər — سامانلىق ئادەم، سامىنى بار ئادەم.

قغُنْلُغْ k̡aoqunluoq: قغُنْلُغْ ارْ k̡aoqunluoq ər — قوغۇنلۇق ئادەم، قوغۇنى بار ئادەم.

قُقُنْلُغْ k̡ok̡unluoq: قُقُنْلُغْ اُوتْ k̡ok̡unluoq ot — ئۇچقۇنلۇق ئوت، ئۇچقۇنى بار ئوت. // 149

قُلُنْلُغْ k̡ulunluoq: قُلُنْلُـــغْ قسْـــراقْ k̡ulunluoq k̡ïsrak̡ — قۇلۇنلۇق بايتال، قۇلۇنى بار بايتال.

650 I

ئاخىرىغا «لغْ lïoq» ئۇلىنىپ كەلگەن سۆزلەر ئىگىلىك // (مەزكۇر نەرسىنىڭ ئىگىسى) مەنىسىدىمۇ كېلىدۇ، مەفئۇل (قىلىنغان، بېجىرىلگەن ئىش) مەنىسىدىمۇ كېلىدۇ. بۇ يەنە بىر قانچە تارماقلارغا بۆلۈنىدۇ. بۇلار ئېيتىپ ئۆتۈلمىسە، چۈشىنىكسىز بولۇپ قالىدۇ. بۇ تۈركۈمگە كىرىدىغان سۆزلەر ئورۇن – جاي مەنىسىدىمۇ كېلىدۇ.

بىرىنچى، ئىگىلىك مەنىسىدە كېلىشى: بَـــدُكْ قَرنْلـــغْ ارْ bədük k̡arïnlïoq ər — يوغان قورساق ئادەم: ســمنْلغْ ارْ samanlïoq ər — سامانلىق ئادەم، سامىنى بار ئادەم دېگەنگە ئوخشاشلار.

ئىككىنچى، مەفئۇل مەنىسىدە كېلىشى: سَـــرِغْلغْ اَرْ *sarïqlïq ər* —
سېرىقكېسەللى بار ئادەم: قُرُغْلغْ يـــا *kuruqluq ya* — قۇرۇقلۇق يا، قۇرۇلغان يا
دېگەنگە ئوخشاشلار.

ئۈچىنچى، ئورۇن - جاي مەنىسىدە كېلىشى: تَـــرِغْلاغْ *tarïqlaq* —
تېرىلغۇلۇق، ئېتىز، ئېتىزلىق: تُرُغْلاغْ *turuqlaq* — تۇرالغۇ يەر، تۇرىدىغان يەر
دېگەنگە ئوخشاشلار.

بىلىش كېرەككى، بەش ھەرپلىك سۆزلەرنىڭ كۆپچىلىكى ئۈچ ھەرپلىك تۈپ
ئىسىملاردىن (ھەرپلەرنى ئارتتۇرۇش يولى بىلەن) ياسالغان.

«غ - q» بىلەن «ق - k» ھەرپلىرىنىڭ ھۆكمى باشقا. «ق - k»
بىلەن ئاياغلاشقانلىرى مەن كۆرسەتكەن مەنىلەردە كېلىدۇ: «غ - q» بىلەن
651 I
ئاياغلاشقانلىرى پەقەت// ئورۇن - جاينىلا بىلدۈرىدۇ. تَرِغْلِغْ اَڤْ *tarïqlïq əv* —
بۇغدايلىق ئۆي ۋە تَرِغْلِغْ *tarïqlïq* ئامبار: قُرُغْلِغْ يـــا *kuruqluq ya* —
قۇرۇقلۇق يا، قۇرۇلغان يا ۋە قُرُغْلِغْ *kuruqluq* يانى سېلىپ قويىدىغان قاپ،
دېگەنگە ئوخشاشلار.

بۇلارنى ئايرىم - ئايرىم سۆزلىگەنلىكىمنىڭ سەۋەبى ئۇلارنى چۈشەندۈرۈشتىن
ئىبارەت. تۈپ ئىسىم بولمىغان سۆزلەردە «لِغْ *lïq*» قوشۇمچىسىنى ئايرىپ يازسىمۇ
بولىدۇ. «بَلِقْلِغْ اُقُزْ *balïklïq oquz* — بېلىقلىق دەريا»نى «بَلِقْ لِغْ اُقُزْ»
شەكلىدە: «بَرِقْلِغْ اَرْ *baraklïq ər* — باراقلىق ئادەم» دېگەن سۆزنى «بَرِقْ لِغْ اَرْ»
شەكلىدە يازسىمۇ بولىدۇ. بۇنداق شەكىل ياخشىراق، چۈنكى ۋەزنىمۇ، يېزىلىشىمۇ
يېنىكلىشىدۇ.

بُرُنْدُقْ burunduk بۇرۇندۇق، چۈلۈك.

بَسِنْجَقْ basïnqak: بَسِنْجَقْ اَرْ *basïnqak ər* — بېسىنچاق ئادەم.

سِغِرْجِقْ sïqïrqïk قارىغۇجا.

652 I
قِبِرْجاقْ kabïrqak ساندۇق. بۇ سۆز كۆپىنچە ئۈلۈك سالىدىغان ساندۇقنى بىلدۈرىدۇ.//

قُذُرْجُقْ kużurquk قونچاق. بالىلار ئوينايدىغان قونچاق.

250
قَرِنْجَقْ karïnqak چۈمۈلە. ئوغۇزچە//«قَرِنْجا *karïnqa*»مۇ دېيىلىدۇ.

بَغِرْجَقْ baqïrqak ئۆچۈلۈق.

تُلَرْسُقْ tolarsuk سوڭ، سونجاق. ئادەتتە ھايۋانلارنىڭ سونجىقى شۇنداق دېيىلىدۇ.

بغرسق :baqïrsak بغرسق كشى baqïrsak kixi —— باغرى يۇمشاق كىشى، ئاق كۆڭۈل كىشى.

بَغرْسُقْ baqïrsuk ئۈچەي.

بَغرْدَقْ baqïrdak باغىرداق، لىپتىك.

قُرْغسق kuruqsak قورساق. قۇشلارنىڭ پوكىنىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

بُترْغاقْ buturqak بۇدۇشقاق. بۇ پىستە چوڭلۇقىدىكى تىكەن بولۇپ، كىيىم ۋە باشقا نەرسىلەرگە چاپلىشىۋالىدۇ.

تَبُزْغُقْ tapuzoquk تېپىشماق.

تُبُلْغاقْ tobuloqak بىر خىل دورا ئوت.

تُبلْغاقْ tobuloqak يەل تولغاق، قۇلۇنجى، ئاشقازان، ئۈچەيدە پەيدا بولىدىغان بىر خىل كېسەل. 653 I //

سدرْغاقْ sïdïroqak سىيراق. ئاچا تۇياق ماللارنىڭ تۇيىقى.

قُدُرْغاقْ kuduroqak چاپاننىڭ ئارقا پەشلىرىدىن بىرى.

قذرْغاقْ kažïroqak قاپىرىق. كۆپ ئىشلەش جەريانىدا قولدا پەيدا بولغان قاپىرىق.

بدجْلِقْ :badïqlïk بدجلق يغاچ badïqlïk yïoqaq —— بېدىشلىك ياغاچ، ئۈزۈم بارىڭى ياساش ئۈچۈن تەييارلانغان ياغاچ.

جىجَلَقْ (?) qaqalak چېچىلاڭغۇ، پەرىشان[1].

بَغرْلَقْ baqïrlak بېغىرتاق.

تَفَرْلُقْ tavarluk مال قويۇلىدىغان جاي، خەزىنە.

تُرُقْلُقْ turukluk ئورۇقلۇق، ئاجىزلىق.

تَرغْلِقْ tarïoqlïk ئاشلىق ئامبىرى.

جُبْلْمقْ qobulmak ئالمىنىڭ بىر پارچىسى، يېرىمى، ئىتلىق قەبىلىسىنىڭ تىلىدا.

جُمُشْلُقْ qomuxluk چۆمۈلىدىغان يەر.

جرُقْلقْ qarukluk چورۇقلۇق، چورۇق قىلىشقا تەييارلانغان تېرە. 654 I //

تُنُقْلُقْ tanukluk تونۇقلۇق، گۇۋاھلىق.

---

[1] بۇ سۆزنىڭ ئىملاسىدىمۇ، ئىزاھاتىدىمۇ ئېنىقسىزلىق بار.

تُغاقْلِقْ tuoɋak‚lïk‚ تىقىنلىق. ئۆرىقنىڭ ئاغزىنى بېكىتىدىغان تىقىن ياساش ئۈچۈن تەييارلانغان ياغاچ.

سَتِغْلِقْ satïoɋlïk‚: سَتِغْلِقْ نانْكْ satïoɋlïk‚ nəŋ —— سېتىلىدىغان نەرسە.

سَرِغْلِقْ sarïoɋlïk‚ سېرىقلىق.

سِرُقْلُقْ sïruk‚luk‚: سِرُقْلُقْ يغاجْ sïrukluk‚ yïoɋaq —— تۆۋرۈكلۈك ياغاچ.

سُغُقْلُقْ sooɋuk‚luk‚: سُغُقْلُقْ نانْكْ sooɋukluk‚ nəŋ —— سوغۇقلۇق نەرسە، سوغۇقلۇق ئۈچۈن تەييارلانغان نەرسە.

قَبَقْلِقْ k‚apak‚lïk‚ قاپاقلىق، قاپاق تېرىلغان يەر.

قَدَشْلِقْ k‚adaxlïk‚ قاياشلىق.

قُرُغْلُقْ k‚uruoɋluk‚ قۇرۇقلۇق، قۇرغاقلىق.

قُرْغْلُقْ k‚uruoɋluk‚ ساداق، ئوق خالتىسى. بۇ سۆزدىن ئېلىنغان «كِيشْ قُرْغْلُقْ kix k‚uruoɋluk‚» سۆزىمۇ ساداقنى بىلدۈرىدۇ.

655 I

قَشِقْلِقْ k‚axïk‚lïk‚: قَشِقْلِقْ مُنْكُزْ k‚axïk‚lïk‚ müŋüz —— قوشۇقلۇق//مۈڭگۈز، قوشۇق ياساش ئۈچۈن تەييارلانغان مۈڭگۈز.

سَرَنْلِقْ saranlïk‚ بېخىللىق، پىخسىقلىق. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| نَنِكِنْ تُتَرْ بَكْلَيُو اُوزِي يِيماسْ | *nəŋin tutar bəkləyü ɵzi yəməs* |
| سَرَنْلِقِنْ يِيغْلَيُو الْتُنْ يغار | *saranlïk‚ïn yïoɋlayu altun yïoɋar* |

[نەرسىسىنى چىڭ تۇتىدۇ، ئۆزى يېمەيدۇ،

بېخىللىق بىلەن يىغلاپ ـ قاقشاپ ئالتۇن يىغىدۇ.]

251

بەزى كىشىلەرنىڭ مىجەزى ھەققىدە//شۇنداق دېيىلىدۇ: ئۆزى يېمەي، پىخسىقلىق قىلىپ، مېلىنى قاتتىق تۇتىدۇ، بېخىللىق بىلەن مال ئۈستىدە يىغلايدۇ، ئالتۇن توپلاپ ئاخىر تاشلاپ كېتىدۇ.

قَغُنْلُقْ k‚aoɋunluk‚ قوغۇنلۇق، قوغۇن تېرىلغان يەر.

قُنُقْلُقْ k‚onuk‚luk‚: قُنُقْلُقْ اَفْ k‚onukluk‚ əv —— قوناقلىق ئۆي، مېھمانخانا.

تَغْزْمَقْ taoɋuzmak‚: تَغْزْمَقْ اِرْ taoɋuzmak‚ ər —— دىقماق ئادەم. بۇ سۆزدىكى «غ – oɋ» ھەربى «ق – k‚» بىلەنمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.//

656 I

مُغْزْغَقْ muoquzoqak, ھەسەل ھەرىسىگە ئوخشايدىغان بىر خىل چىۋىن. ئارغۇچە.

**بۇ بابتىكى سۆزلەر بەش خىلغا بۆلۈنىدۇ:**

بىرىنچى، پېئىلدىن ياسىلىدىغان ئىسىم: «بۇيۇكلۇك» مەنىسىدىكى «اُلُغْلُقْ uluoqluk» سۆزى «ئۇلغايدى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «اُلْغـادْى uloqażti» سۆزىدىن ئېلىنغان: «قورۇقلۇق» مەنىسىدىكى «قُرْغُـقْ kuruoqluk» سۆزىمۇ «قُرُنْدي نانْكْ kurundi nəŋ — قورۇغان نەرسە» سۆزىدىن ئېلىنغان.

ئىككىنچى، باشقا بىر نېمە ياساشقا تەييارلاپ قويۇلغان نەرسىنىڭ ئىسمى: «سُرُقْلُقْ يغـاجْ surukluk yïoqaq — تۈۋرۈكلۈك ياغاچ»، «تُقـاقْلُقْ يغـاجْ tukaklik yïoqaq — تىقىنلىق ياغاچ» دېگەنگە ئوخشاشلار.

ئۈچىنچى، بىر نەرسە ئۆسۈپ يېتىلىدىغان يەرنىڭ ئىسمى: «قَبغْلِقْ kapaoqlik — قاپاقلىق، قاپاق تېرىلغان يەر»، «قغُنْلُقْ kaoqunluk — قوغۇنلۇق، قوغۇن تېرىلغان يەر» دېگەنگە ئوخشاشلار.

تۆتىنچى، بۇ مەزمۇنلارنىڭ ھېچبىرىنى ئىچىگە ئالماي، ساپ ئىسىم مەنىسىدىلا كېلىدىغان سۆزلەر: «بغِرْلَقْ baoqirlak — بېغىرتاق»، «سغِرْقُقْ sïoqirquk — قارىغۇجا» دېگەنگە ئوخشاشلار.// 657 I

بەشىنچى، مەستەر ئورنىدا كېلىدىغان سۆزلەر: «تُرُقْلُقْ turukluk — ئورۇقلۇق، ئاجىزلىق» دېگەنگە ئوخشاش.

بۇ قائىدىلەر شۇ شەكىلدىكى سان ـ ساناقسىز ئىسىملار ئۈچۈن ئومۇمىيدۇر. ئىنچىكىلەپ قارىساڭ، ھېچقايسى سۆز بۇ قائىدىدىن چەتكە چىقمايدۇ.

كِرِتْلِكْ kiritlig ئىشىكلىك، قولۇپلاقلىق. كِرِتْلِكْ قَبغْ kiritlig kapuoq — ئىشىكلىك قوۋۇق.

كُزْتْلِكْ kozətlig: كُزْتْتْ نانْتْ kozətlig nəŋ — ساقلاقلىق نەرسە، كۆزىتىلگەن نەرسە.

جُكُتْلُكْ qəkütlük پاكارلىق.

سُكُتْلُكْ səgütlük سۆگەتلىك، سۆگەت ئۆسكەن يەر. سۆز ئاخىرى يۇمشاق «ك — g» بىلەن كەلسە، «سۆگەت ئىگىسى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

كُزْجُلُكْ kəzüqlük: كُزْجُلُكْ// 252 تتكْ kozüqlük titik — كوزا ياساش ئۈچۈن تەييارلانغان

سېغىز لاي. سۆز ئاخىرى يۇمشاق «ك − g» بىلەن كەلسە، «كوزا ئېگىسى»نى بىلدۈرىدۇ.

تمرْلكْ təmürlük تۆمۈر ئېرىتىلىدىغان يەر. سۆز ئاخىرى يۇمشاق «ك − g» بىلەن كەلسە، «تۆمۈر ئېگىسى»نى بىلدۈرىدۇ.// 658 I

كمرْلكْ kəmürlük كۆمۈر قىلىش ئۈچۈن كۆيدۈرۈلگەن ياغاچ ۋە كۆمۈر قويىدىغان يەر. سۆز ئاخىرى يۇمشاق «ك − g» بىلەن كەلسە، «كۆمۈر ئېگىسى»نى بىلدۈرىدۇ.

تبزْلكْ təpizlik كۆرەلمەسلىك، ھەسەت. انِنكْ تبزْلكِي كِمْكا تلْقارْ — *anïŋ təpizliki kimgə talḳar* ئۇنىڭ كۆرەلمەسلىكى كىمگە زىيان يەتكۈزەركىن.

تتزْلِكْ titizlik قىرتاقلىق، قاڭشىقلىق. ھېلىلىنىڭ تەممەدەك تەم.

بُشْنْجَكْ büxinqək چىرىك، ئۈزۈم سىپى. كەنچەكچە.

تكرْمكْ təgirmək كاجۋۇا. تۆگىگە ئارتىلىدىغان كاجۋۇا. ئوغۇزلار بۇنى «اُكُرْمَكْ *ügürmək*» دەيدۇ.

شَكرْتُكْ xəkirtük پىستە.

كبزْلكْ kəpəzlik كېۋەزلىك، كېۋەز تېرىلغان يەر. كىشى توغرىسىدا ئېيتىلسا، «كبزلك ار — *kəpəzlig ər* — كېۋىزى بار ئادەم» دېيىلىدۇ.

بَذِزْلِكْ bəżizlig: بَذزْلكْ اڤْ *bəżizlig əv* — بېزەكلىك ئۆي.

كذزلكْ kiżizlik: كذزلك يُڭْ *kiżizlik yuŋ* — كىگىزلىك يۇڭ. سۆزنىڭ ئاخىرى يۇمشاق «ك − g» بىلەن كەلسە، «كىگىز ئېگىسى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.// 659 I

تَكزْلِكْ təküzlik قاشقا. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اتْ تَكُزْلكى اَىْ بُلْماسْ *at təküzliki ay bolmas*

ئات قاشقىسى ئاي بولماس.

بۇ ماقال كىچىك ئىشنى چوڭ ئىش ئورنىدا كۆرگۈچىلەرگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

سَمِزْلِكْ səmizlik سېمىزلىك.

كَفزْلكْ kəvəzlik كۆرەڭلىك، مەغرۇرلۇق. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اشْتبْ آتا انانْكْ نكْ سَقلرنى قدرْما
نَنْكْ قَـبْ بُلُـبْ كَفَزْلكْ قلنـبْ يَنا قُتُرْما

*əxtip ata anaŋnīŋ savlarīnī ķadīrma*
*nəŋ ķop bulup kөvəzlik ķīlnīp yana ķuturma*

[ئاتا ـ ئاناڭنىڭ نەسىھەتلىرىنى ئاڭلا، (ئۇنى) قايتۇرما،
مال ـ دۇنيانى كۆپ تېپىپ قالساڭ، تەكەببۇرلىشىپ، قۇترىما.]

ئاتا ـ ئاناڭنىڭ نەسىھەتلىرىنى ئاڭلا، ئۇلارغا سۆز ياندۇرما، مال ـ مۈلۈكنى كۆپ تاپساڭ، ھەددىڭدىن ئېشىپ قۇترىما.

جَجَكْلكْ qəqəklik چېچەكلىك، گۇلزارلىق.

660 I

كَبَكْلكْ kəpəklik كېپەكلىك، خامپا. كېپەك قويۇلغان يەر.// ئاخىرى يۇمشاق «ك – g» بىلەن كەلسە، «كېپەك ئىگىسى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

253

تُفَكْلكْ tüvəklik تۇپەكلىك، پاختۇرمەك،// پاختىۋەن مىلتىق.

بتكلكْ bitiklik: بتكلك نك *bitiklik nəŋ* — خەت پۈتۈشكە ئىشلىتىلىدىغان نەرسە. ئاخىرى يۇمشاق «ك – g» بىلەن كەلسە، «خەت ئىگىسى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

كذكْلكْ kədüklük: كذكلك كيز *kədüklük kiżiz* — يامغۇرلۇق كىگىز. يامغۇرلۇق قىلىش ئۈچۈن تەييارلانغان كىگىز. ئاخىرى يۇمشاق «ك – g» بىلەن كەلسە، «يامغۇرلۇق ئىگىسى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

كُذكْلكْ küżüklüg: اشغ كذكلك ار *ixiq küżüklüg ər* — ئىش ـ كۈشلۈك ئادەم، ئىشى بار ئادەم. «كُذُكْلُكْ *küżüklüg*» سۆزى يالغۇز قوللىنىلمايدۇ.

تركْلكْ tərəklik تېرەكلىك، تېرەك ئۆسكەن يەر. ئاخىرى يۇمشاق «ك – g» بىلەن كەلسە «تېرەك ئىگىسى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

كركْلكْ kərəklig كېرەكلىك. بو نك ال بزكا كركلك *bu nəŋ ol bizgə kərəklig* — بۇ بىزگە كېرەكلىك نەرسە.

بشكْلكْ bəxiklig بۆشۈكلۈك. بشكلك اراغت *bəxiklig uraqut* — بۆشۈكلۈك خوتۇن، ئېمىتىدىغان بالىسى بار ئايال.//

661 I

تشكلك toxəklik توشەكلىك. تشكلك برچن *toxəklik barqin* — توشەكلىك تاۋار.
توشەك ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسە (يوتقان - كۆرپە) تىكىش ئۈچۈن تەييارلانغان
يىپەك رەخت. ئاخىرى يۇمشاق «ك - g» بىلەن كەلسە، «توشەك ئىگىسى» دېگەن
مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

كشكلك: kəxiklig كۆلەڭگىلىك يەر، سايىلىك يەر. كشكلك يىر *kəxiklig yər* — كۆلەڭگىلىك يەر، سايىلىك يەر.

تككلك tikiklig تىكىكلىك. تككلك تون *tikiklig ton* — تىكىكلىك تون.

تككلك: təküklüg تۆكۈكلۈك بۇغداي. تككلك ترغ *təküklüg tariq* — تۆكۈكلۈك بۇغداي. باشقىلاردىمۇ
شۇنداق.

بلكلك biləklig بىلەكلىك. كوچلك بلكلك كشي *küqlüg biləklig kixi* — كۈچلۈك
بىلەكلىك كىشى، بىلىكىدە كۈچى بار كىشى.

بلكلك biliklig بىلىملىك. بلكلك كشي *biliklig kixi* — بىلىملىك كىشى.

بلكلك bəliklik پىلىكلىك. بلكلك كباز *bəliklik kəpəz* — پىلىكلىك پاختا، پىلىك
قىلىنىدىغان پاختا.

كلكلك kəlüklüg كۆلۈكلۈك. كلكلك ار *kəlüklüg ər* — كۆلۈكلۈك ئادەم، مىنىدىغان
ۋە يۈك ئارتىدىغان ئۇلىغى بار ئادەم. 662 I

كلكلك kəliklig كۆلەڭگە. كلكلك يىر *kəliklig yər* — كۆلەڭگە يەر.

برنجك bürünqük بۇركەنچە.

بلنجك bilinqək تونۇۋېلىنغان. بلنجك نانك *bilinqək nəŋ* — تونۇۋېلىنغان نەرسە.

بلنجك بلدي *bilinqək bildi* — ئوغرىلانغان مالنى ئىگىسى تونۇۋالدى.

ترنجك tərinqək پەرەنجە. ئوغۇزچە.

بۇ بابتىكى سۆزلەر (مەنە جەھەتتىن) بەش خىلغا بۆلۈنىدۇ:

بىرىنچى، بىر نەرسىنىڭ ئۇنگەن، ئۆسكەن جايىنى ياكى بىرەر نەرسىنىڭ
جايلاشقان ئورنىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «سكتلك *soqütlük* — سۆگەتلىك،
سۆگەت ئۆسكەن يەر»، «كبكلك *kəpəklik* — كېپەكلىك، كېپەك قويۇلغان
يەر».

ئىككىنچى، باشقا بىر نەرسە ياساشقا تەييارلاپ قويۇلغان نەرسىنىڭ ئىسمىنى بىلدۈرىدۇ. «تُشكلِكْ بَرْقِنْ //254 tәxәklik barqïn — تۆشەكلىك تاۋار، يوتقان ــ كۆرپە تىكىش ئۈچۈن تەييارلانغان يىپەك رەخت»، «بُو يِغَاجْ اُلْ قَبُغْقَا تِرَكْلِكْ bu yïƣaq ol kapuƣka tirәklik — بۇ قوۋۇقتا تىرەك قىلىش ئۈچۈن تەييارلانغان ياغاچ» دېگەنگە ئوخشاش. //663 I

ئۈچىنچى، كىشىنىڭ مىجەز ـ خۇلقىنى بىلدۈرىدىغان مەستەر مەنىسىدە كېلىدۇ: «كُفْزْلِكْ kovәzlik — كۆرەڭلىك». «يِكِتْلِكْ yiqitlik — يىگىتلىك، ياشلىق» دېگەنگە ئوخشاشلار.

ئىسىملار يۇقىرىقىدەك ئۈچ مەنىدە كەلسە، ھەممە تۈركىي تىللاردا ئوخشاشلا قاتتىق «ك ـ k» قوللىنىلىدۇ، بۇنىڭدىن باشقىچە بولمايدۇ.

تۆتىنچى، ئېيتىلغان نەرسىنىڭ ئىگىسى مەنىسىدە كېلىدۇ: «بِلَكْلِكْ اَرْ bilәklig әr — بىلەكلىك ئادەم، بىلىكىدە كۈچى بار ئادەم»، «بِتِكْلِكْ اَرْ bitiklig әr — (قولىدا) خېتى بار ئادەم» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ ئەرەبچىدىكى «رَجُلٌ تَامِرٌ وَلَابِنٌ» ئىبارىسىگە ئوخشايدۇ.

بەشىنچى، مەفئۇل مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ: «بِلِكْ كِشِي اَرَا اُلُكْلُكْ اُلْ bilik kixi ara ülüklüg ol — ئەقىل كىشىلەر ئارا ئۈلەشتۈرۈلگەندۇر»، «تُشَكْلِكْ تُشَاكْ tәxәklig tәxәk — سېلىقلىق تۆشەك» دېگەنگە ئوخشاش.

ئىسىملار بۇ كېيىنكى ئىككى مەنىدە كەلسە، يۇمشاق «ك ـ g» قوللىنىلىدۇ، بۇنىڭدىن باشقىچە بولمايدۇ.

بۇ يەردە بايان قىلىنغان يىلتىزى ئۈچ ھەرپلىك ئىسىملاردىن كېيىنكى بابتا كەلتۈرۈلگەن مىساللار (يەنى تەركىبىدە «ك» ھەرپى بولغان ياكى ئۇمۇمەن يۇمشاق //664 I سۆزلەر) غا «لِكْ» قوشۇلىدۇ. ئالدىنقى بابتا كەلتۈرۈلگەن مىساللار (يەنى تەركىبىدە «ق» ھەرپى بولغان ياكى ئۇمۇمەن قاتتىق سۆزلەر) غا «لِقْ» قوشۇلىدۇ. بۇ بەش مەنىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن تۆت ھەرپلىك، بەش ھەرپلىك تۈپ ئىسىملارنىڭ (تەركىبىدە ھەرپى ئىللەت بولسۇن، بولمىسۇن) «ق» بىلەن تۈزۈلگەنلىرىگە ياكى ئومۇمەن قاتتىق سۆزلەرگە «لِقْ» قوشۇلىدۇ، «ك» بىلەن تۈزۈلگەنلىرىگە ياكى ئومۇمەن يۇمشاق سۆزلەرگە «لِكْ» قوشۇلىدۇ. بۇ ھەممە تۈركىي تىللار ئۈچۈن ئورتاق، ئۆزگەرمەس قائىدىدۇر.




بلقْجـــنْ balïk̦qïn بېلىقئالغۇچ ~ بېلىقچى (قۇش). بېلىق ئوۋلايدىغان ئاق قۇش. ئەرەبلەر بۇنى «مَالِكُ الْحَزِينْ» دەيدۇ.

جُغُرْدانْ ququrdan 255 //يار، ياردالڭ.

665 I
قُرْغُـژيـــنْ k̦oruqzïn (ئىككى مەخرەج ئارىسىدىكى «ز» بىلەن)//قوغۇشۇن. ئوغۇزلار بۇ سۆزدىكى بىرقانچە ھەرپنى تاشلىۋېتىپ، «قُشُونْ koxun» دەيدۇ.

بُدُرْسينْ bədürsin بۆدۈنە. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اُزُمْ مَنِكْ بُدُرْسِينْ | əzüm məniŋ bədürsin | [مېنىڭ كۆڭلۈم (گويا بىر) بۆدۈنە، |
| اُوتِي اَنِكْ جَقْلَنُورْ | otï anïŋ qaklanur | ئۇنىڭ ئوتى چاقنايدۇ.] |

مۇھەببەتنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: مەن ئۇنىڭ مۇھەببەت ئوتى ئەتراپىدا خۇددى بۆدۈنە ئوخشاش چۆرگىلەيمەن.

تڤشغانْ tavïxoqan توشقان. تڤشــغانْ يـلي tavïxoqan yïlï — توشقان يىلى. تۈركىي خەلقلەرنىڭ يىل ھېسابىدا ئون ئىككى مۇچەلدىن بىرىنىڭ ئېتى.

تڤشـــغانْ tavuxoqan: تڤشـــغانْ اُكُـــزْ tavuxoqan oqüz — توشقان دەرياسى. «اُجْ — uq ئۈچ» شەھىرىگە ئاقىدىغان بىر دەريانىڭ نامى.

666 I
جبتْغـــانْ qapïtoqan چېپىلىدىغان، ئېتىلىدىغان. بُـــو اتْ اُلْ كشـــي گَا//جبتغـــانْ — bu ït ol kixigə qapïtoqan بۇ كىشىگە ئېتىلىدىغان ئىت.

جبتغانْ qapïtoqan چاپىدىغان. جبتغـــانْ ارْ qapïtoqan ər — چاپىدىغان ئادەم، جاللات. ئۈيغۇرچە.

سَـــبتْغانْ sapïtoqan شىپاڭشىتىدىغان. بُـــو اتْ اُلْ قُـــذْرُقْ سَـــبتْغانْ — bu at ol kuẓruk sapïtoqan بۇ قۇيرۇق شىپاڭشىتىدىغان ئات. قورسىقى

ئاچقاندا ياكى ئىگىسىنى كۆرگەندە قۇيرۇقىنى شىپاڭشىتىدىغان ئىتقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

قذتغان k̦ażïtoqan كاج. قذتغان ار *k̦ażïtoqan ər* — هېچكىمگە بويسۇنمايدىغان، كاج ئادەم. بوينى قاتتىق هايۋانلارغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

ترتغان tarïtoqan تېرىتىدىغان. بو ار ال تلم ترغ ترتغان *bu ər ol təlim tarïq tarïtoqan* — بۇ تولا ئاشلىق تېرىتىدىغان ئادەم.

قرتغان k̦urïtoqan قۇرۇتىدىغان. بو ار ال تلم ازم قرتغان *bu ər ol təlim üzüm k̦urïtoqan* — بۇ تولا ئۈزۈم قۇرۇتىدىغان ئادەم. باشقا نەرسىلەرنى قۇرۇتۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

تزتغان tozïtoqan توزۇتىدىغان. بو ات ال تلم تبراق تزتغان *bu at ol təlim toprak̦ tozïtoqan* — بۇ تولا توپا توزۇتىدىغان ئات.// 667 I

بشتغان boxutoqan بوشىتىدىغان. بو ات ال قرن بشتغان *bu ot ol k̦arïn boxutoqan* — بۇ ئىچنى بوشىتىدىغان دورا. قاتتىق نەرسىنى يۇمشىتىپ بوشاشتۇرۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

تشتغان taxïtoqan توشۇتىدىغان. بو ار ال افنكا تلم تقار تشتغان *bu ər ol əviŋə təlim tavar taxïtoqan* — بۇ ئۆيىگە تولا تاۋار توشۇتىدىغان ئادەم. باشقا نەرسىلەرنى توشۇتۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

تشتغان taxïtoqan تاشتۇرىدىغان. بو ات ال اتسج تشتغان *bu ot ol əxiq taxïtoqan* — بۇ قازاننى تاشتۇرىدىغان ئوت.

قشتغان k̦axïtoqan قاشلىتىدىغان. بو ار ال اتن قشتغان *bu ər ol ətin k̦axïtoqan* — بۇ بەدىنىنى قاشلىتىدىغان ئادەم.

ققتغان k̦ak̦ïtoqan ئاچچىقلاندۇرىدىغان. بو ار ال منى تتجى ققتغان *bu ər ol məni tutqï k̦ak̦ïtoqan* — بۇ// 256 مېنى ئاچچىقلاندۇرۇپلا تۇرىدىغان ئادەم.

قلتغان k̦alïtoqan سەكرىتىدىغان. بو ار ال اتن تلم قلتغان *bu ər ol atïn təlim k̦alïtoqan* — بۇ ئېتىنى تولا سەكرىتىدىغان ئادەم.// 668 I

قمتغان k̦amatoqan قاماشتۇرىدىغان. بو كن ال كوز قمتغان *bu kün ol köz k̦amatoqan* —

بۇ كۆزنى قاماشتۇرىدىغان كۈن.

قْمِتْغانْ ķomïtoqan سېغىندۇرىدىغان، جەلپ قىلىدىغان. اُغُلْ مَنِي اَڤْكا قْمِتْغانْ اُلْ — *ooqul məni əvgə ķomïtoqan ol* — كۆڭلۈمنى ئۆيگە جەلپ قىلىپ تۇرىدىغان ئوغۇل ئۇ. باشقا نەرسىلەرنى سېغىندۇرۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قنْتغانْ ķanatoqan قانىتىدىغان. بُو اُتْ اُلْ بُرُنْ قنْتغانْ — *bu ot ol burun ķanatoqan* — بۇ بۇرۇننى قانىتىدىغان دورا.

قنْتغانْ ķanïtoqan قاندۇرىدىغان، هۇزۇرلاندۇرىدىغان. اُكْدِي اُلْ اِرِكْ قنْتغانْ — *ögdi ol ərig ķanïtoqan* — ئادەمنى هۇزۇرلاندۇرىدىغان ئالقىش ئۇ.

بَتُرْغانْ paturoqan پاتۇرىدىغان، يوشۇرىدىغان. بُو كشى اُلْ سُوزْ بَتُرْغانْ — *bu kixi ol söz paturoqan* — بۇ سۆز يوشۇرىدىغان كىشى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

تتُرْغانْ taturoqan تېتىتىدىغان. بُو اِرْ اُلْ اشْ تتُرْغانْ — *bu ər ol ax taturoqan* — بۇ (مېھمانغا) ئاش تېتىتىدىغان ئادەم. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

669 I //

| | |
|---|---|
| اِرْدِي اشِنْ تَتُرْغانْ | *ərdi axïn taturoqan* |
| يَفْلَقْ يَغِغْ قَجُرْغانْ | *yavlaķ yaqïoq ķaquroqan* |
| اُغْرَقْ سُوسِنْ قَيْتَرْغانْ | *oqraķ süsin ķaytaroqan* |
| بَسْتِي اُلُمْ اخْتَرُو | *bastï ölüm ahtaru* |

[(ئۇ) ئېشىنى تېتىتىدىغان (ئادەم) ئىدى،
ياۋۇز دۈشمەننى قاچۇرغانىدى،
ئوغراق قوشۇننى قايتۇرغانىدى،
(ئۇنى) ئۆلۈم ئاغدۇرۇپ باستى (يىقىتتى).]

بىر كىشىنىڭ ئۆلۈمىگە مەرسىيە ئوقۇپ، شۇنداق دېيىلىدۇ: ئۇ مېھمانلارغا دائىم ئاش تارتاتتى، دۈشمەنلەرنى قاچۇراتتى، ئوغراق قوشۇننى قەيسەرلىك بىلەن چېكىندۈرگەنىدى، ئەپسۇسكى، ئۆلۈم ئۇنى يەر قوينىغا ئالدى.

تُبْرْغانْ topuroqan: تُبُرْغانْ يِرْ topuroqan yər — توپىلاڭ يەر.

سُبْزْغانْ subuzoqan گۆرىستان، گۆرلۈك. مۇسۇلمان بولمىغانلارنىڭ گۆرلۈكى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

670 I

سُبُزْغانْ دا اَوْ // بُلْماسْ تُبُرْغانْدا اَفْ بُلْماسْ

*subuzoqanda əw bolmas topuroqanda av bolmas*

گۆرىستاندا ئۆي بولماس، توپىلاڭ(يەر)دا ئوۋ بولماس.

ئوۋ ئوتلۇق، سۇلۇق يەرلەردە بولىدۇ.

قبْرْغانْ kaparoqan قاپارتقۇ. بۇ بەدەننى قىزىتىپ قىچىشتۇرۇپ چىقىدۇ.

قتُرْغانْ katuroqan خۇشال بولىدىغان. بُو اَرْ اُلْ اُكُشْ قتُرْغانْ *bu ər ol üküx katuroqan* — بۇ كۆپ كۆلىدىغان، كۆپ سۆيۈنىدىغان ئادەم.

قُبْرْغانْ kopuroqan قوپۇرىدىغان. بُو اَرْ اُلْ تاشىغ يِرْدِنْ قُبْرْغانْ *bu ər ol taxïq yərdən kopuroqan* — بۇ تاشنى يەردىن قوپۇرىدىغان ئادەم.

257

باشقىلاردىمۇ شۇنداق. //

تْذُرْغانْ tożuroqan تويدۇرىدىغان. بُو اَرْ اُلْ اجِعْ تُذُرْغانْ *bu ər ol aqïq tożuroqan* — بۇ ئاچلارنى تويدۇرىدىغان ئادەم. ئەسلى «تُذْغُرْغانْ *tożoquroqan*»دۇر.

سذرْغانْ sïżïroqan تىلىدىغان. بُو اَرْ اُلْ سذرِمْ سذرْغانْ *bu ər ol sïżrïm sïżïroqan* — بۇ تاسما تىلىدىغان (تاسمىچى) ئادەم. ھەرقانداق نەرسىنىڭ پوستىنى ئالىدىغان ئادەمگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

قيْترْغانْ kaytaroqan قايتۇرىدىغان. بُو اَلْپْ اُلْ يغِيي قيْترْغانْ *bu alp ol yaqïnï kaytaroqan* — بۇ دۈشمەننى قايتۇرىدىغان قەھرىمان. //

671 I

قجُرْغانْ kaquroqan قاچۇرىدىغان. بُو اَرْ اُلْ قُنُقْنِي قجُرْغانْ *bu ər ol konukni kaquroqan* — بۇ مېھماننى قاچۇرىدىغان ئادەم. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بُو اَرْ اُلْ كشِي قجُرْغانْ *bu ər ol kixini kaquroqan* — بۇ ئادەمنى قاچۇرىدىغان كىشى، يەنى ئالدىغا كىشى كەلسە، خۇيى بۇزۇلۇپ ھومىيىدىغان، ھاكاۋۇرلۇق قىلىدىغان ئادەم.

قذرْغانْ każïroqan قايرىيدىغان. بُو اَرْ اُلْ اَرِنْ بُيْنِنْ قذرْغانْ *bu ər ol ərən boynïn każïroqan* — بۇ ئادەملەرنىڭ بوينىنى قايرىيدىغان ئادەم.

تشْرْغانْ taxuroqan تاشتۇرىدىغان. بُو اَتْ اُلْ اشِيغْ تشْرْغانْ *bu ot ol əxiq taxuroqan* —

بۇ قازاننى تاشتۇرىدىغان ئوت. سەل سۇيىنىڭ كۆلنى تاشتۇرۇپ بۇزۇۋېتىشىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

قَقْرْغانْ k̡ak̡uroqan قاتلىما. ماي بىلەن يۇغۇرۇلۇپ، تونۇر ياكى ئوچاقتا پىشۇرۇلىدىغان بىرخىل نان.

قَوُرْغانْ k̡avuroqan قورۇيدىغان. بُو بِلازُكْ اُلْ بِلَكْ قَوُرْغانْ — bu biläzük ol bilək k̡avuroqan بۇ بىلەكنى قورۇيدىغان بىلەزۈك.

تَمْرْغانْ tamuroqan تامىدىغان. بُو اُغُلْ اُلْ بُرْنِي تَمْرْغانْ — bu ooqul ol burni tamuroqan بۇ بۇرنى تامىدىغان (قانايدىغان) بالا.// 672 I

سَغْزْغانْ saoqïzoqan سېغىزغان.

قُدُرْغُونْ k̡užuroqun قۇشقۇن.

تُرْشْغانْ turuxoqan تەڭ تۇرۇشىدىغان، زىتلىشىدىغان. بُو اَرْ اُلْ كِشِي بِرْلَا تُتْقِي تُرْشْغانْ — bu ər ol kixi birlə tutqï turuxoqan بۇ كىشىلەر بىلەن تەڭ تۇرۇشىدىغان ئادەم.

سَتْشْغانْ اَلْشْغانْ satïxoqan alïxoqan ئېلىشىپ - سېتىشىدىغان. اُلَارْ اِكْكِي تَوَارْ سَتْشْغانْ اَلْشْغانْلَارْ اُلْ — olar ikki tavar satïxoqan alïxoqanlar ol ئۇلار ئىككىسى تاۋار ئېلىشىپ - سېتىشىدىغانلار ئۇ. بۇ سۆزنىڭ «سَتْشْغانْ تَقْشْغانْ» satïxoqan tavïxoqan» شەكلىمۇ بار. بۇ «سَتْتِي» satti ساتتى»، «تَقْدِي» tavdï — پايدىلاندى» سۆزلىرىدىن ئېلىنغان.// 258

بَقْشْغانْ bak̡ïxoqan بېقىشىدىغان. اُلْ كِشِي بِرْلَا بَقْشْغانْ اُلْ — ol kixi birlə bak̡ïxoqan ol ئۇ كىشىلەر بىلەن كۆز بېقىشىدىغان ئادەم.

تُقْشْغانْ tok̡uxoqan: اُلْ اَرْ اُلْ يَقْلَاقْ تُقُشْغانْ — ol ər ol yavlak̡ tok̡uxoqan ئۇ يامان سوقۇشقاق، جېدەلچى ئادەم.

سُقْشْغانْ sovuxoqan مەددە قۇرت، شۇ قۇرتتىن بولىدىغان سېرىقكېسەل.// 673 I

بِجْلْغانْ pïqïloqan يېرىق. قول، پۇت ۋە يەردىكى يېرىق.

تُپْلْغانْ topuloqan: كُكْ تُپْلْغانْ — kok topuloqan بىر قۇشنىڭ ئېتى. ئېيتىشلارغا قارىغاندا، بۇ قۇشنىڭ ئىككى قانىتىدا پولات بارمىش، ئۇ قانىتى بىلەن تاغقا بىر ئۇرۇپ، تاغنى تېشىپ ئۆتۈپ كېتەرمىش. بۇ سۆزنى ماڭا كۆپ پايدىسى

تەگكەن بىر ئادەم ئېيتقانىدى.

تُبُلْغَانْ topuloƣan بۆسىدىغان، يېرىپ ئۆتىدىغان. بُو اَرْ اَلْ جَرِكْ تُبُلْغَانْ
*bu ər ol qərik topuloqan* —— بۇ (جەڭدە) سەپنى يېرىپ ئۆتىدىغان ئادەم. بۇ
«تَمُرْ تُبُلْدِي» *təmür topuldi* —— تۆمۈر (زەربە بىلەن) تېشىلدى» دېگەن سۆزدىن
كەلگەن.

قَتِلْغَانْ قَرِلْغَانْ k̡atïloƣan k̡arïloƣan قېتىلىدىغان، ئارىلىشىدىغان. بُو اَرْ اَلْ كِشِي بِرْلَا
تُتْقِي قَتِلْغَانْ قَرِلْغَانْ *bu ər ol kixi birlə tutqi katïloqan karïloqan* —— بۇ
كىشىلەر بىلەن ئارىلىشىپلا يۈرىدىغان ئادەم.

قُرُلْغَانْ k̡uruloƣan: بُو اَرْ اَلْ سِڭِرِي قُرُلْغَانْ *bu ər ol siŋiri kuruloqan* —— بۇ سىڭىرى
قورۇلۇپ (تارتىشىپ) قالىدىغان ئادەم.

قُتُلْغَانْ k̡utuloƣan قۇتۇلىدىغان. بُو اَرْ اَلْ يَغِدِنْ قُتُلْغَانْ *bu ər ol yaqïdin kutuloqan* —— بۇ
674 |
دۈشمەندىن ⫽ قۇتۇلىدىغان ئادەم. باشقىلاردىن قۇتۇلۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قَبُلْغَانْ k̡apuloƣan قاپلىشىپ قالىدىغان. بُو نَاڭْ اَلْ قَبُغْدَا قَبُلْغَانْ
*bu nəŋ ol kapuoqda kapuloqan* —— بۇ قوۋۇقتا قاپلىشىپ قالىدىغان نەرسە.
باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

قُشُلْغَانْ k̡oxuloƣan قوشۇلۇۋالىدىغان. بُو قُزِي اَلْ سَغْلِقْ بِرْلَا قُشُلْغَانْ
*bu kozi ol saoqlïk birlə koxuloqan* —— بۇ ساغلىقىقا قوشۇلۇۋالىدىغان قوزا.
باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

سُغُلْغَانْ soƣuloƣan سوغۇلىدىغان، تارتىلىدىغان. بُو سُوفْ اَلْ تَفْرَاقْ سُغُلْغَانْ
*bu suv ol tavrak soqulogan* —— بۇ تېز سوغۇلىدىغان سۇ. بۇلاق سۈيىنىڭ تېز
تارتىلىپ كېتىشىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قَقِلْغَانْ سُقُلْغَانْ k̡ak̡ïloƣan sok̡uloƣan قېقىلىپ ـ سوقۇلۇپ يۈرىدىغان. بُو اَرْ اَلْ تَلِمْ
قَقِلْغَانْ سُقُلْغَانْ *bu ər ol təlim kakïloqan sokuloqan* —— بۇ تولا (باشقىلار
تەرىپىدىن) قېقىلىپ ـ سوقۇلۇپ يۈرىدىغان ئادەم.

تُتُرْقَانْ tuturk̡an گۆرۆچ ⫽ 259

تشِرْقَانْ taxïrk̡an: تشِرْقَانْ كُزْلُكْ *taxïrkan kozlüg* —— بادراڭ كۆزلۈك.

سِقِرْقانْ sïk̡ïrk̡an سىرىققۇيرۇق، تۇلۇمچاشقان. ‖675 I

بتْلْكانْ bitilgən پۈتۈلىدىغان. بُو ارْ سُو كا بتلْكانْ الْ bu ər süɡə bitilgən ol — بۇ ئەسكەرلىككە پۈتۈلۈپ (يېزىلىپ) تۇرىدىغان ئادەم.

ترْلْكانْ tərilgən توپلىنىدىغان. بُلارْ بُوذُنْ الْ تُتْقِى ترْلْكانْ bular bożun ol tutqï tərilgən — بۇلار توپلىنىپلا تۇرىدىغان ئەل. توپلىنىشقا ئادەتلەنگەن باشقا نەرسىلەرگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

كُتُرْكانْ kötürgən كۆتۈرىدىغان. بُو بُغْرا الْ يُكْ كُتُرْكانْ bu buqra ol yük kötürgən — بۇ يۈك كۆتۈرىدىغان بۇغرا. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

كچُرْكانْ kəqürgən كەچۈرىدىغان. بُو باكْ الْ يازُقْ كچُرْكانْ bu bəg ol yazuk̡ kəqürgən — بۇ گۇناھنى كەچۈرىدىغان بەگ.

كچُرْكانْ kəqürgən: بُو ارْ الْ تلِمْ ايشْ كچُرْكانْ bu ər ol təlim ïx kəqürgən — بۇ نۇرغۇن ئىشنى ئورۇندايدىغان (قابىل) ئادەم. «اڤُرْكانْ تڤُرْكانْ əvürgən təvürgən — ئۆرۈيدىغان - چۆرۈيدىغان» دېگەن سۆزمۇ شۇ مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| يَغى اُوتنْ اُجُرْكانْ | *yaqï otïn əqürgən* |
| تُويْدُنْ اَنى كُجُرْكانْ ‖676 I | *toydun anï kəqürgən* |
| اشْلَرْ اُزُبْ كَجُرْكانْ | *ïxlar uzup kəqürgən* |
| تَكدِي اُقِى اُلْدُرُو | *təgdi okï əldürü* |

[(ئۇ) يېغا ئوتىنى ئۆچۈرگەن،

ئوردىسىدىن ئۇنى كۆچۈرگەن،

كېسىپ ئىش قىلىدىغان (ئادەم ئىدى)،

(ئۇنىڭغا ئۆلۈمنىڭ) ئۆلتۈرگۈچى ئوقى تەگدى.]

ئۆلگەن كىشىنىڭ پەزىلەتلىرىنى ئەسلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: ئۇ ئۇرۇش ئوتلىرىنى ئۆچۈرەتتى، دۈشمەنلەرنى قارارگاھىدىن قوغلاپ چىقىراتتى، ھەرقانداق مۇشكۇل ئىشنى ھەل قىلاتتى، ئۇنىڭغا زاماننىڭ ئۆلتۈرگۈچى ئوقى تەگدى.

جڤرْكانْ qəvürgən چۆرۈيدىغان. بُو ارْ اُلْ تَلِمْ اُقْ جڤرْكانْ bu ər ol təlim ok qəvürgən —

بۇ ئوقنى (تىرنىقنىڭ ئۇچىدا) تالاي چۆرگەن ئادەم.

كُسُرْكانْ kəsürkən كۈسۈتكە.

تُشُرْكُونْ tüxürkün چۈشكىنە، كەتىرا. بىر شېۋىدە.// 677 I

كُڤُرْكانْ küvürkən تاغ پىيىزى. ئوغۇزلار بۇنى «كُمُرْكانْ kümürkən» دەيدۇ.

تَمُرْكانْ təmürkən ئوق باشىقى. ئوغۇزچە.

تَكُرْكانْ təgürgən تەگكۈزىدىغان، يەتكۈزىدىغان. بُو ارْ اُلْ اشِغْ اذاقّا تَكُرْكانْ bu ər ol ixïq ażakka təgürgən — بۇ ئىشنى ئايىغىغا يەتكۈزىدىغان ئادەم.

كُلرْكانْ kələrgən: بُو اتْ اُلْ كُلرْكانْ bu at ol kələrgən — بۇ قورسىقى ئىسسىلىدىغان ۋە يېتىۋالىدىغان ئات.// 260

سُمُرْكانْ sümürgən: بُو ارْ اُلْ سُوتُكْ سُمُرْكانْ bu ər ol sütüg sümürgən — بۇ سۈتنى سۈمۈرىدىغان ئادەم. باشقا نەرسىلەرنى سۈمۈرۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

سُرُلْكانْ sürülgən: بُو ارْ اُلْ تَكْما يَرْدِنْ تُتْحِي سُرُلْكانْ bu ər ol təgmə yərdən tutqï sürülgən — بۇ ھەممە يەردىن قوغلىنىپلا يۈرىدىغان ئادەم.

كرُلْكانْ kərilgən: بُو نانْكْ اُلْ كرُلْكانْ bu nəŋ ol kərilgən — بۇ كېرىلىدىغان نەرسە. تېرىنىڭ يەرگە كېرىلىشى، تاغ تۆپىسىدە بۇلۇتنىڭ يېيىلىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

كَرُلْكانْ kərilgən: بُو ارْ اُلْ تلمْ كرُلْكانْ bu ər ol təlim kərilgən — بۇ تولا كېرىلىدىغان (ئەسنەيدىغان) ئادەم.

ترُلْكانْ tirilgən: بُو اَرْ اُلْ اَذْكُو ساڤِنْ ترُلْكانْ bu ər ol əżgü savïn tirilgən// 678 I — بۇ ياخشىلىقى بىلەن ماختىلىدىغان ئادەم.

ترُلْكانْ tirəlgən: بُو نانْكْ اُلْ بِيرْ بيرْكا ترُلْكانْ bu nəŋ ol bir birgə tirəlgən — بۇ بىر-بىرىگە تىركىلىدىغان نەرسە.

كَسلْكانْ kəsilgən: بُو يبْ اُلْ كسلْكانْ bu yïp ol kəsilgən — بۇ ئۈزۈلىدىغان يىپ.

سشلكانْ sәxilgәn: بُو تُكُــونْ اُلْ سشــلْكانْ bu tügün ol sәxilɣәn — بۇ يېشىلىپ كېتىدىغان تۈگۈن.

تُكْلكانْ tügülgәn: بُو يِبْ اُلْ تُكْلُكانْ bu yïp ol tügülɣәn - بۇ تۈگۈلۈۋالىدىغان يىپ.

تُكْلْكـــــانْ tügülgәn: بُـــو ارْ الْ تُتْحـــــى قاشــــــى كُــــوزى تُكْلكـــــانْ - bu әr ol tutqï kaxï kozi tügülɣәn بۇ (ئىچ پۇشۇقىدىن) ھەمىشە قاپىقى تۈرۈلۈپلا يۈرىدىغان ئادەم.

يۇقىرىدىكى «ـغ - oɣ» ۋە «ـك» بابىدا كۆرسىتىلگەن سۆزلەر بەش خىل مەنىنى ئىپادىلەيدۇ:

بىرىنچــى، بىـــر ھەرىكـــەتنىڭ مەلـــۇم شەخســـنىڭ ئادىتىگـــە ئـــايلىنىپ كەتكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ: «بُو اُغُلْ اُلْ بُرْنى تمرْغانْ»[1] bu oɣul ol burnï tamurɣan — بۇ بۇرنى/ تامىـــدىغان (قانايدىغان) بـالا»، «بُـــو اَرْ اُلْ اَذْكُـــو ســـاڤنْ ترلْكـــانْ bu әr ol әzgü savïn tirilgәn — بۇ ياخشىلىقى بىلەن ماختىلىدىغان ئادەم».

679 I

ئىككىنچى، سۈپەتداشنىڭ سۈپەتلەنگۈچىدىن باشقا نەرسىگە ئۆتىدىغانلىقىنى ۋە سۈپەتداش (سۈپەتداشتا ئىپادە قىلىنغان ھەرىكەت)نىڭ سۈپەتلەنگۈچىدە دائىم بولـۇپ تۇرىـــدىغانلىقىنى بىلدۈرىـــدۇ: «بُـــــــو ارْ اُل تُـــــــونِنْ قرتْغـــــــان bu әr ol tonïn kurïtqan — بۇ تونىنى قۇرۇتىدىغان ئادەم»، «بُو ارْ اُلْ سُـــوڤقْ سُـــمُرْكانْ bu әr ol suvuq sümürgәn — بۇ سۇنى سۈمۈرىدىغان ئادەم»[261]. باشقا نەرسىلەرنى سۈمۈرۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

بـۇ بـابتىكى تـۈپ ئىســىملار قـاتتىق «ك - k» بىلـەن، سۈپـەتلەر يۇمشـاق «ك - g» بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

---

[1] بۇ سۆز بۇ يەردە «يُمْرْغـــانْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، مۇشۇ بابتا كەلتۈرۈلگەن سۆزلەمدە «تَمْرْغـــانْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇ سۆزنىڭ «تامىدىغان» دېگەن مەنىدە ئىكەنلىكىنى نەزەردە تۇتۇپ، «tamurɣan» دەپ ئالدۇق.

ئۈچىنچى، مەجھۇل دەرىجىدە كەلگەن سۈپەتداشنىڭ مەلۇم شەخسكە سۈپەت بولۇپ كېلىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ: «بُو اَرْ اُلْ قَقِىلغَانْ سُقُلغَانْ *bu ər ol kakïlqan sokulqan* — بۇ (باشقىلار تەرىپىدىن) قېقىلىپ - سوقۇلۇپ يۈرىدىغان ئادەم»، «بُو اَرْ اُلْ يِيرْدِنْ يِيرْكا سُرُلْكَانْ *bu ər ol yərdən yərgə sürülgən* — بۇ يەردىن يەرگە سۈرۈلۈپلا (قوغلىنىپلا) يۈرىدىغان ئادەم».

تۆتىنچى، بىرەر ھەرىكەتنىڭ ئىشلىگۈچىنىڭ خاھىشىدىن تاشقىرى يۈز بەرگەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ: «بُو كِشِى اُلْ سُوزُكْ اُنِتْغَانْ *bu kixi ol səzüg unitqan* —[680 I] // بۇ سۆزنى ئۇنتۇپ قالىدىغان كىشى». «بُو تُكُونْ اُلْ سَشِلْكَانْ *bu tügün ol səxilgən* — بۇ يېشىلىپ كېتىدىغان تۈگۈن».

بەشىنچى، يۇقىرىدىكى مەنىلەرنىڭ ھېچقايسىسىنى بىلدۈرمەستىن، پەقەت ئىسىم بولۇپ كېلىدۇ. «كُفُرْكَانْ *küvürkən* — تاغ پىيىزى». «تَقُشْغَانْ *tavuxqan* — توشقان» دېگەندەك.

رۇمدىن تارتىپ تاكى چىنغىچە بولغان ئوغۇزلار ۋە كۆچمەن خەلقلەر بۇ خىل سۆزلەرنى يېنىكلىتىش ئۈچۈن، ئىشىنىڭ داۋاملىشىۋاتقانلىقىنى بىلدۈرىدىغان بەلگە «غ – *q*» ۋە «ك – *g*» ھەرپلىرىنى چۈشۈرۈپ قالدۇرىدۇ.

جانلىق تىلدا سۈپەتلەردىكى مۇزەككەر، مۇئەننەسلىك خۇسۇسىيەتلەر پەرقلەنمەيدۇ. بۇنى پەقەت جۈملىنىڭ ئورامىدىن بىلگىلى بولىدۇ. مەن بۇ يەردە كۆرسىتىپ ئۆتكەن سۈپەتلەر، ئىزاھلاپ ئۆتكەن ئۆلچەم ۋە قائىدىلەر مۇشۇ بابقىلا خاس ئەمەس، بۇنى كىتابنىڭ ھەممە يېرىدە ئۇچرىغان تۆت ھەرپلىك ۋە ئۇنىڭدىن كۆپ ھەرپلىك پېئىللارغىمۇ قوللىنىشقا بولىدۇ. خۇدا خالىسا، بۇلار يېقىن ئارىدا تونۇشتۇرۇلىدۇ. شۇڭا، بۇ يەردە سۆزنى ئۇزارتىپ ئولتۇرمايمەن. // [681 I]




سُنْدِلاجْ sundïlaq سۇندۇك ~ سۇڭگۇلۇگۇچ. ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

سُنْدِلاجْ اِيشِي اَرْماسْ اُرْتْكُونْ تَبْماكْ

*sundïlaq ïxï ərməs ərtkün təpmək*

خامان تەپمەك سۇندۇكنىڭ ئىشى ئەمەس.

262
بۇ ماقال/كۆچى يەتمەيدىغان چوڭ ئىشلارنى قىلىشنى خالايدىغان ئاجىز ئادەملەرگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

قَرْغِلاجْ karoqïlaq قارلىغاچ. بۇ سۆز «قَرْلِغَجْ *karlïoqaq*» دەپمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

قَرْغَلِغْ karoqalïoq قارغالىغ. تىراز شەھىرىگە يېقىن بىر قەلئەنىڭ نامى. ئەسلى «قَرْغالِغْ *karoqalïoq*»دۇر.

تَمْغَلِقْ tamoqalïk كىچىك ئۆرىق.

تَمْغَلِقْ tamoqalïk بىر كىشىلىك داستىخان. ئەسلى «تَمْغالِغْ *tamoqalïoq*» بولۇپ، «تامغىلىق، تامغىلانغان» دېمەكتۇر. ئادەتتە پادىشاھلار ئۆزىگە خاس داستىخان ۋە
682 I
ئۆرىق (كوزا)نى «باشقىلار ئىشلەتمىسۇن» دەپ ئۈستىگە تامغا/بېسىپ قويىدۇ، بۇلاردا بىر كىشىلىك شاراب ۋە تاماق بولىدۇ. كېيىن ھەرقانداق كىچىك ئۆرىق ۋە داستىخان «تَمْغالِقْ *tamoqalïk*» دەپ ئاتىلىدىغان بولۇپ كەتكەن. بۇ «پادىشاھتىن باشقا كىشى بۇنىڭ ئۈستىدىكى يېمەكلىكنى يېمەسلىكى ئۈچۈن تامغا بېسىپ قويۇشقا تەييارلانغان داستىخان» دېگەن بولىدۇ. تەلەپپۇز قىلىش ئورنى يېقىن بولغانلىقتىن، سۆز ئاخىرىدىكى «غ - *oq*» ھەرپىنى «ق - *k*» بىلەن ئالماشتۇرۇپ ئېيتىسىمۇ بولىدۇ.

سَرْمَجُقْ sarmaquk قوشقاچ تىلى ئاش. سۇيۇقئاشنىڭ بىر تۈرى. بۇنىڭ خېمىرى نوقۇت چوڭلۇقىدا كېسىلىدۇ. بۇ ئاش كېسەل ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش كىشىلەرگە بېرىلىدۇ.

سَرْمُسَقْ sarmusak سامساق.

سَمُرْسَقْ samursak يۇقىرىدىكى سۆزنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلى.

قُرْغُلُقْ kuroqluluk كالتە پەملىك، تۇتۇرۇمى يوقلۇق.

قِزْلامُقْ kïzlamuk قىزىل ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش سىرتىغا تېپىپ چىقىدىغان قاپارتقۇ.

قَشْـــغَلَقْ kaxoqalak قاشقالداق. ئۆردەكتىن كىچىكرەك سۇ قۇشى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

*təŋdə bilə kərsə məni ərdək atar* تَنْكْدا بِلا كُرْسا مِنِ اُرْدَكْ اَتارْ

*kalva kərüp kaxoqalakï suvka patar* قَلْڤا كُرُبْ قَشْغَلَقِي سُقْقا بَتارْ //683 I

[مېنى كۆلدە ئۆردەك ئاتقۇچى دەپ (ھېسابلىسا)،

ئوقۇمىنىڭ باشاقسىزلىقىغا قارىماي قاشقالداق سۇغا شۇڭغۇيدۇ.]

ئۇۋ قۇشى ھەققىدە شۇنداق دېيىلىدۇ: كۆلدىكى قاشقالداق مېنىڭ كېلىۋاتقانلىقىمنى كۆرسە، ئوقۇمىنىڭ باشاقسىزلىقىغا قارىماي، «ئۆردەك ئاتقۇچى كەپتۇ» دەپ سۇغا شۇڭغۇيدۇ.

بَلْكُلُكْ bəlgülüg بەلگىلىك. بَلْكُلُكْ نانْـــكْ *bəlgülüg nəŋ* —— بەلگىلىك نەرسە. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*boldaqï əküz buzaqu ara bəlgülüg*[①] بُلْداجِي بُزاغُو اُكُزْ اَرا بَلْكُلُكْ

ئۆكۈز بولىدىغان كالا موزاي چېغىدىنلا بەلگىلىك.

بۇ ماقال كەلگۈسىدە ياخشىلىق ئۈمىد قىلىنىدىغان ياش، قابىل، زېرەك يىگىتلەر ھەققىدە ئېيتىلىدۇ.

كُزْكُنَـــكْ küzkünək كۈزكۈنەك ~ كۆكنەك. قارچىغا، جاغالمايغا ئوخشايدىغان، ھاۋا يۇتىدىغان قۇش. //263

قَذْناغُنْ kaznaqun: قَذِنْ قَذْناغُنْ *kazïn kaznaqun* —— قۇدا - باجىلار. كۈيئوغۇل ۋە ئۇنىڭ تۇغقانلىرىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇ سۆز كۆپىنچە جۈپ سۆز قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ. //684 I

① يازما نۇسخىدا بۇ ماقال «بُلْداجِي بُزاغُو اُكُزْ اَرا بَلْكُلُـكْ» شەكلىدە بېرىلگەن. مەنىسىگە ئاساسەن «اُكُـزْ» سۆزىنىڭ ئورنىنى باش تەرەپكە يۆتكەپ ترانسكرىپسىيە بېرىلدى.



## بۇ بابتىكى باشقا بىر تۇر

سَنْدُواجْ sanduwaq بۇلبۇل. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

سَنْدًا قَجَرْ سُنْدلاجْ — *səndən kaqar sundïlaq*
مَنْدا تنَرْ قَرْغلاجْ — *məndə tïnar karoqïlaq*
تَتْلغْ اُوتَرْ سَنْدُواجْ — *tatlïoq ɵtər sanduwaq*
اَرْكَكْ تِشي اجراشُورْ — *ərkək tixi uqraxur*

[سەندىن قاچار سۇڭگۇلۇگۇچ،
مەندە تىنار قارلىغاچ،
نەغمە قىلار بۇلبۇل (قۇش)،
ئەركەك - چىشى ئۇچرىشار.]

ياز بىلەن قىشنىڭ مۇنازىرىسىنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دېيىلىدۇ: ياز قىشقا ئېيتىدۇ، سەندىن سۇڭگۇلۇگۇچ قاچىدۇ، مەندە بولسا، قارلىغاچلار يايرايدۇ، بۇلبۇللار نەغمە قىلىدۇ، ئەركەك بىلەن چىشى قوشۇلىدۇ.

مُنْدَرُو mündərü چىمىلدىق. يىپەك رەختتىن تىكىلگەن كۆشۈگە. بۇنىڭ ئىچىدە كېلىن ئولتۇرىدۇ.

بەش ھەرپلىك سۆزلەر بابى تۈگىدى.// 685 I



# ئالتە ھەرپلىكلەر بابلىرى

## فَعْلَعَلْ fəl'ələl شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

تِزِلْدُرُكْ tizildürük ئۆتۈكنىڭ تۇمشۇقىغا زىننەت ئۈچۈن تاقىلىدىغان تەڭگىلەر.

كُزُلْــدُرُكْ kəzüldürük كۆزلۈك. ئاتنىڭ قىلىدىن توقۇلىدىغان شالاڭ توقۇلما. كۆز ئاغرىغان ياكى كۆز قاماشقاندا كۆزگە تارتىلىدۇ. بۇ «كُزْلُــــكْ kəzlük»مۇ دېيىلىدۇ.

جَنشْتُرُكْ qənixtürük جىنەستە. بۇنىڭ چوڭلۇقى پىندىقتەك بولۇپ، باش يازدا پىشىدۇ، مېۋىسى ئاق ياكى قىزىل بولىدۇ، يېيىلىدۇ.

كُمُلْدُرُكْ kəmüldürük كەمەلدۇرۇك.

سَقَلْدُرُقْ sak̦alduruk̦ ساقالدۇرۇق، ئېڭەكباغ. بۇ يىپەكتىن توقۇلغان بولۇپ، قالپاقنىڭ چۇشۇپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن، ئېڭەكتىن قوشۇپ باغلاپ قويۇلىدۇ.

قَلَلْدُرُقْ k̦alalduruk̦ قالالدۇرۇق. ئەرلەر ئىسمى. 686 I//

## يەتتە ھەرپلىكلەر بابى

زَرْغُنْجُمُودْ zaroqunqmud رەيھانى چىنىي. خۇش پۇراق بىر خىل ئۆسۈملۈك. بۇنى پارس تىلىدا «بَلَنْكْ مُشْكْ» دەيدۇ.

سالىم ئىسىملار بۆلۈمى تۈگىدى.

بىرىنچى توم ئاخىرلاشتى. 687 I//